ئۆزلۈكىدىن ئۆگەنگۈچىلەر ۋە تىل ئوقۇتقۇچىلىرى ئۈچۈن

# ئىنگلىز تىلى گراماتىكىسى

# ENGLISH GRAMMAR

WWW.UYGUR.COM


مۇھەممەد ئابدۇللا ئابدۇقادىر

بۈۋىنۇر بەكرى






شىنجاڭ خەلق سەھىيە نەشرىياتى

# *ENGLISH GRAMMAR*

*A practical grammar of the English language* written in Uygur Language

*A useful hand book for the Uygur students studying English Language A*

*Comprehensive Handbook For Teachers*

***Muhammed. A. Abdukadir***
***Buvinur Bakery***

*Published by Xinjiang people's sanitary press*
Add: *66 Longquan Street, Urumqi 830004, Xinjiang, China*
Tel: *(86) (0991) 2835907*



*First Edition ,  Printed in Urumqi, China,  May, 2004*
ISBN: 7 – 5372 – 3760 – 3,  Chinese Libray CIP data : 047345

*XINJIANG PEOPLE'S SANITARY PRESS*

بىزنىڭ بۇ ئىشنى قىلىشىمىزغا ھەر تەرەپتىن ھەمدەمدە بولۇپ، خۇشاللىقىمىزغا خۇشاللىق قوشۇپ كېلىۋاتقان ئاتا-ئانا ۋە ئۇرۇق تۇغقانلىرىمىزغا ئالاھىدە مىننەتدارلىق بىلدۈرىمىز. شۇنداقلا بىز ۋە باشقا نۇرغۇن ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئىنگلىزتىلى ئۆگىنىشىگە ياردەم قىلغان، بىزنى ياخشى ماتېرىيال ۋە قىممەتلىك تەكلىپلەر بىلەن تەمىن ئەتكەن ئۇستازىمىز شۇنداقلا قەدىناس دوستىمىز John. M. Holmes قىمۇ ئالاھىدە رەھمەت ئېيتىمىز. بىزگە قىممەتلىك پىكىرلىرىنى بېرىپ، بۇ كىتابنى تەكشۈرۈپ بېكىتىش ۋە خاتالىقلارنى تۈزىتىشكە نۇرغۇن ۋاقتىنى سەرپ ئەتكەن قەدىناس دوستلىرىمىزدىن Todd Avera، ئالىم قاسىم، قاھار تۇردى ۋە ئابدۇمىجىت مۇھەممەتكە رەھمىتىمىزنى بىلدۈرىمىز. بىزگە گىرامماتىكىلىق ئاتالغۇلارنى ۋە ئېنىقلىمىلارنى بىرلىككە كەلتۈرۈشتە ئالاھىدە تەكلىپلىرىنى بەرگەن تىلشۇناس، مەرھۇم پروفېسسور خالىق نىياز ئەپەندىگە ۋە ئۇنىڭ ئايالى پروفېسسور مۇھەببەت قاسىمغا كۆپ تەشەككۈر ئېيتىمىز. بىزنى ھەرۋاقىت نۇرغۇن ياخشى كىتابلار ۋە ياخشى مۇھىت بىلەن تەمىن ئەتكەن شىنجاڭ پېداگوگىكا ئۇنىۋېرسىتېتى ۋە شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى كۇتۇپخانىسى خادىملىرىدىن خالىدە ھەدە، ئالىيە ھەدە، رىسالەت ھەدە، گۈلشەن ھەدە ۋە گۈلنار ھەدىلەرگە، بىزگە ئەڭ يېڭى يۇمشاق دېتاللارنى تەمىن ئەتكەن، «ئۇيغۇر سوفت» شىركىتىنىڭ قۇرغۇچىسى ۋە دىرېكتورى ئالىم ئەھەد ئەپەندىگىمۇ تەشەككۈر ئېيتماي تۇرالمايمىز. ئاخىرىدا، ئەمگىكىمىزگە ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈپ ئوڭۇشلۇق ۋۇجۇدقا چىقارغان باش مۇھەررىرىمىز يالقۇن ئابدۇسالام ئەپەندىگە، بۇ ئىشنى قىلىش داۋامىدا بىزگە گۈزەل تىلەكلىرىنى تىلىگەن بارلىق ساۋاقداشلار ۋە دوستلارغا ئالاھىدە مىننەتدارلىقىمىزنى بىلدۈرىمىز.

*Special acknowledgements to our parents and to our relatives, for helping us in doing this work and living happily, in more ways than one… Also special thanks to our teacher and our old friend* John M. Holmes*, who helped us as well as many other Uighur students in studying English and provided us with good materials and valuable advice. Thanks to our old friends* Todd Avera, Alim Kasim, Kahar Turdi and Abdumijit Mohammed, *who gave us some valuable advice and spent countless hours in examining and revising this book and checking for mistakes. Thanks also to* our linguist, the late Professor Halik Niyaz, *and* to his wife Professor Muhabbat Kasim, *who provided special advice in consolidating the grammatical terms and the definitions. We also want to acknowledge the help of* Halide, Aliye, Risalet, Gulshan, and Gulnar *in the libraries of both Xinjiang Normal University and Xinjiang University, who provided us with many good books and better environment whenever we needed, and to the help of* Mr. Alim Ahed, *the founder and manager of 'Uighursoft', who provided us with updated software. Finally, many thanks to our editor,* Mr. Yalkun Abdusalam, *who, because he was on the ball, made our work a piece of cake, and to all of* our classmates and friends *who have encouraged and supported us through this project.*

## كىتابخانلار سەمىگە:

**ئەقىل ھەم بىلىم تەرجىمانى بۇ تىل،**
**روشەن تىل كىشىنى يورۇتقۇچى بىل.**
**سۆزۈڭنى كۆزەتكىن، بېشىڭ كەتمىسۇن،**
**تىلىڭنى كۆزەتكىن، چىشىڭ سۇنمىسۇن.**
**پاساھەت بىلەن قىل شۇڭا سەن سۆزۈڭ،**
**پەسەھ بولسا تىلىڭ، ئۆسەرسەن ئۆزۈڭ.**

**- يۈسۈپ خاس ھاجىپ**

پەن- تېخنىكىنىڭ تەرەققىياتى ۋە دۇنيا مەدەنىيەتلىرىنىڭ ئالمىشىشى تېزلىشىۋاتقان بۈگۈنكى دەۋردە، ھەر بىر ئىنساننىڭ بۇ خىل يۈزلىنىشكە ئەجابى يوسۇندا ئىنكاس قايتۇرۇشى، جەمئىيەت تەرەققىياتىغا ئۆزىنىڭ بىر كىشىلىك ئىنسانى ئۆھپىسىنى قوشۇشى باش تارتىپ بولمايدىغان بۇرچ. ئارىمىزدىن ئىنسان ئەقلىنى لال قىلىدىغان، ھەممەيلەننى قايىل قىلىدىغان نۇرغۇن ئالىملار، كەشپىياتچىلار ۋە دوكتورلار چىقتى، ئۇلارنىڭ ئىلىم- پەن نامايەندىلىرى تەرەققىي تاپقان ئەللەر تىلىدا ۋۇجۇدقا چىقتى. تەرەققىي تاپقان ئەللەرنىڭ تىللىرى بىزنىڭ تۇرمۇشىمىز، پەن- تېخنىكا ۋە مەدەنىيىتىمىزنى تەرەققىي قىلدۇرۇشنىڭ بىر زۆرۈر ۋاستىسى بولۇپ قالدى. ھەرقانداق بىر پائالىيىتىمىز دۇنيا تىلىنىڭ ئورنىدا كەڭ ئىشلىتىلىۋاتقان ئىنگلىز تىلىنىڭ مەلۇم تەسىرىگە يولۇقۇۋاتقان مۇشۇ پەيتتە، بىزمۇ بۇ خىل يۈزلىنىشكە ئاكتىپ ئاۋاز قوشۇپ، تىل ئارقىلىق ئۆزىمىزنى قوراللاندۇرۇشقا ئاتلاندۇق. نۇرغۇنلىغان تەربىيلەش ئورۇنلىرى مەيدانغا كېلىۋاتىدۇ، نۇرغۇن ناتىقلار ئۆز قابىلىيىتىنى نامايەن قىلىۋاتىدۇ، نۇرغۇن ئۆگەنگۈچىلەر تېخىمۇ مول مەزمۇنلۇق، سىستېمىلىق تۈزۈلگەن ماتېرىياللارغا ئېھتىياجلىق بولۇۋاتىدۇ. تىل ئۆگىنىشتە ماتېرىيال تاللاش ئەڭ مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ. سىزنىڭ قانداق بىر ماتېرىيالنى تاللىشىڭىز سىزنىڭ قانچىلىك ۋاقىتتا قانچىلىك نەتىجىگە ئېرىشىشىڭىزنى مەلۇم دەرىجىدە چەكلەپ قويىدۇ. مۇشۇنداق ئەھۋالدا نۇرغۇن قېرىنداشلىرىمىز چوڭقۇر تەتقىقاتلار بىلەن شۇغۇللىنىپ، ماتېرىيال مەنبەسىنى موللاشتۇرۇشقا تىرىشىۋاتىدۇ. بىزنىڭ تۆت يىلدىن ئارتۇق ۋاقىت سەرپ ئەتكەن ئەمگەك مېۋىمىزمۇ ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ تاللىشى بولالىسا بىز شۇنىڭدىن رازى. دۇنيا مىللەتلىرىنىڭ پەن- مەدەنىيەت نەتىجىلىرىدىن ئۆزىنى كۈچلەندۈرۈش ھوقۇقى بىزدىمۇ بار. دوستلار بىزگە ساقلاپ تۇرىدىغان ھېچكىم ۋە ھېچنەرسە قالمىدى، ئەمدى بىزنىڭ پەقەت ئۆز كۈچىمىز ۋە ئۆز ئەقىل پاراسىتىمىزگە تايىنىش ئىمكانىيىتىمىزلا بار، قېنى ئالغا!

بۇ كىتاب كەڭ ئىنگلىز تىلى ئۆگەنگۈچىلەر ۋە ئوقۇتۇش- تەتقىقات خىزمىتى بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ ئۆگىنىش ۋە ئوقۇتۇش- تەتقىقات خىزمەتلىرى داۋامىدا ئىنگلىز تىلى گىراممatikىسىدا يولۇققان مەسىلىلەرنى توغرا بىر تەرەپ قىلىشتا پايدىلىنىشى ئۈچۈن تۈزۈلدى. بۇ كىتاب سىزگە گىراممatikىلىق ئاتالغۇ ۋە ئېنىقلىمىلارنى ئەمەس بەلكى ئىنگلىز تىلىنى توغرا، تېز، ئۈنۈملۈك ئىشلىتىشنى ئۆگىتىدۇ. بۇ كىتابنى تۈزۈشتە يېقىنقى يىللاردىن بېرى، ئامېرىكا ۋە ئەنگلىيىدە نەشر قىلىنغان ئەڭ يېڭى، ئەسلى نۇسخىدىكى بىرىنچى قول ماتېرىياللاردىن بىۋاسىتە پايدىلىنىپ، مەزمۇنىنىڭ يېڭى، ئەمەلىيەتچان بولۇشىغا كاپالەتلىك قىلىندى. ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۆگىنىش ۋە ئىشلىتىش داۋامىدا بىۋاسىتە ئۈنۈم ھاسىل قىلىشى تۈپ ئۆلچەم قىلىندى. ئەنگلىيە ئىنگلىز تىلى بىلەن ئامېرىكا ئىنگلىز تىلى ئوتتۇرىسىدىكى خىلمۇ خىل پەرقلەر ئىزاھلاندى.

تىلنى توغرا، ئۈنۈملۈك ئىشلىتىش پائالىيەتلىرىمىزنىڭ نورمال يۈرۈشۈشىنىڭ ئاساسى. باشلانغۇچ مەكتەپ يېشىدىكى بالىلار ۋە ئۇنىڭدىن تۆۋەن ياشتىكى بالىلار ئۈچۈن تىل ئۆگىنىشتە قائىدە سۆزلەشنى تەكىتلەش ئىسراپچىلىق، بىراق ئۇنىڭدىن يۇقىرى سەۋىيىدىكىلەر ئۈچۈن بۈگۈنكىدەك تىل ئىشلىتىش شارائىتى كەمچىل مۇھىتتا تىلنى بالىلارچە ئۆگىنىش تېخىمۇ ئىسراپچىلىق. بۇنچىلىك سەۋىيىدىكى تەپەككۇر ئىگىلىرى چوقۇم مەلۇم بىر قائىدىنىڭ ياردىمىدە نۇرغۇن مەسىلىلەرنى بىراقلا ھەل قىلىش ئارقىلىق، ۋاقىت ھەم زېھىننى تېجىشى كېرەك. تىل ئىشلىتىش مۇھىتى سىزگە تىل ئىشلىتىش قانۇنىيىتىنى تەبىئىي ئۆگىتىدۇ. بىراق ئۇنداق مۇھىت بولمىغان ئىكەن ھەرقانداق بىر تەپەككۇر ئىگىسى تىل

ئۆگىنىش داۋامىدا جوقۇم ئۆزىنىڭ روھى دۇنياسىدا شۇ ئۆگىنىۋاتقان تىلنى توغرا ئىشلىتىش ئىمكانىيىتى بىلەن تەمىن ئېتىدىغان سۆزلىشىش مۇھىتىنى قۇرۇپ چىقىشى كېرەك.

بۇ كىتابتا ئىنگلىزتىلى ئۆگىنىش ۋە ئىشلىتىش داۋامىدا توغرا ئىپادىلەش ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرۈشنىڭ قائىدىلىرى ئۆلچەملىك مىساللار بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇلدى. ئەگەر سىز بىر تىل ئوقۇتقۇچىسى ئەمەس بەلكى تىل ئىشلەتكۈچى بولسىڭىز، تەكلىپىمىز شۇكى، گىرامماتىكىلىق ئاتالغۇ ۋە ئېنىقلىمىلارنى ئېسىڭىزدە ساقلىشىڭىزنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق، سىز پەقەت نېمىنى قانداق ئىشلىتىشنى، نۇرغۇن مەسىلىلەرنى ئورتاق بولغان بىرلا قانۇنىيەت بىلەن ھەل قىلىپ، ھەربىر مەسىلىنى ئايرىم- ئايرىم ئۆگىنىدىغان ۋاقىت ئىسراپچىلىقىدىن قۇتۇلۇشنى بىلسىڭىزلا شۇنىڭ ئۆزى كۇپايە.

بۇ كىتاب مەلۇم سەۋىيىدىكى ئۆگەنگۈچىلەرنى، شۇنداقلا تۆۋەن سەۋىيىدىن يۇقىرى سەۋىيىگە ئۆرلەپ چۈشەندۈرۈشنى ئاساس قىلغان بولماستىن، بەلكى بىلىم قۇرۇلمىسىنىڭ سىستېمىلىق، مەزمۇنىنىڭ مول ھەم مۇكەممەللىكىنى ئاساس قىلغان ھالدا تۈزۈلگەن. شۇڭلاشقا بۇ كىتاب ھەرقانداق سەۋىيىدىكى ھەرقانداق بىر ئۆگەنگۈچىنىڭ ئىنگلىزتىلى ئۆگىنىش داۋامىدا ئۇچرىتىپ قېلىش مۇمكىنچىلىكى بولغان مەسىلىلەرنى قانائەتلىنەرلىك بىر تەرەپ قىلىشىغا يېتەكچىلىك قىلىش، باشلانغۇچ ئاساسقا ئىگە ئوقۇغۇچىلارنى ئوقۇتقۇچىسىز مۇھىتتا، يولۇققان مەسىلىلەرنى ئۆزلىرى مۇستەقىل بىرتەرەپ قىلىپ، ئاخىرقى مەقسەتكە يېتىش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشتۈرۈش، ئوتتۇرا ھال سەۋىيە ۋە يۇقىرى سەۋىيىدىكى ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۆز بىلىمىنى سىستېمىلاشتۇرۇپ، توغرا ئىپادىلەش قابىلىيىتىنى يېتىلدۈرۈشكە ھەيدەكچىلىك قىلىش، ئىنگلىزتىلىدا يېزىقچىلىق بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ مەزمۇن چوڭقۇرلۇقى ۋە توغرىلىقىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشىغا يېتەكچىلىك قىلىش، ئىنگلىزتىلى ئوقۇتقۇچىلىرىنىڭ ئوبرازلىق ئوقۇتۇش پائالىيىتىگە تۈرتكە بولۇش، تىل تەتقىقاتچىلىرىنى تېخىمۇ مول ماتېرىيال مەنبەسى بىلەن تەمىن ئېتىشنى مەقسەت قىلىدۇ.

كىتابتا ئوتتۇرىغا قويۇلغان مەزمۇنلار بىر قەدەر كۆپ ھەم ئىنچىكە، شۇڭلاشقا ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ بىراقلا كۆرۈپ تۈگىتەلىشى مۇمكىن ئەمەس. بۇ كىتابنى ئۆز سەۋىيىڭىزگە ئاساسەن لۇغەت سۈپىتىدە پايدىلانسىڭىز ياكى ئۆز ئېھتىياجىڭىزغا ئاساسەن يولۇققان مەسىلىلەرنى تاللاپ كۆرسىڭىز، يەنى يېنىڭىزدا دائىم بىللە تۇرىدىغان، قاچانلا سورىغىڭىز كەلسە ئېھتىياجىڭىزدىن چىقالايدىغان ئوقۇتقۇچىڭىز ئورنىدا پايدىلانسىڭىز بولىدۇ. سىز ئاخىرقى مەقسىتىڭىزگە يېتىكۈچە سىزگە ھەمدەم بولالايدۇ. كىتابنىڭ باش مۇندەرىجىسىدىن باشقا يەنە ھەر بىر بابتا شۇ بابتا ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئاساسلىق مەسىلىلەر كۆپ ئۇچرايدىغان مەزمۇن بىرلىكى بويىچە مۇندەرىجىگە ئورۇنلاشتۇرۇلدى. كەڭ ئىشلەتكۈچىلەرنىڭ ئىشلىتىش داۋامىدا ئۆزىنىڭ سەۋىيىسىگە ئاساسەن تۆۋەندىكى تەرەپلەرگە دىققەت قىلغان ئاساستا ئۈنۈملۈك پايدىلىنىشنى ئۈمىد قىلىمىز.

1. يېڭى ئۆگەنگۈچىلەر ھەربابنىڭ مۇندەرىجىسى بويىچە ئۆزلىرى يولۇققان مەسىلىلەرگە جاۋاب تېپىش ئۈچۈن، گىرامماتىكا لۇغىتى سۈپىتىدە پايدىلانسا بولىدۇ. دىققەت قىلىدىغان بىر ئىش شۇكى، ئەگەر باشتىن- ئاخىرى تولۇق كۆرمەكچى بولسىڭىز، بىرىنچى قېتىملىق كۆرۈش داۋامىدا ئۆزىڭىزنىڭ ھەزىم قىلىش دائىرىڭىزدىن ھالقىغان، ۋاقتىنچە مۇناسىۋەتسىز بولغان مەزمۇنلارنى ئاتلاپ ئۆتۈپ كېتىشىڭىزنى تەۋسىيە قىلىمىز.

2. ئوتتۇرا ھال سەۋىيىدىكىلەر بىلەن يۇقىرى سەۋىيىدىكىلەر ئۆزلىرىنىڭ بىلىم قۇرۇلمىسىنى تېخىمۇ مۇستەھكەملەش ئۈچۈن كۆرۈش ئۇسۇلىنى ئۆزلىرى مۇۋاپىق تەڭشىسە بولىدۇ. بىرىنچى قېتىملىق كۆرۈش داۋامىدا ئۆزلىرى مۇۋاپىق كۆرگەن بىر قىسىم مەزمۇنلارنى ئاتلاپ ئۆتۈپ كەتسە بولىدۇ. كىتابنىڭ ئاخىرىدا ئوتتۇراھال سەۋىيىدىكى ۋە يۇقىرى سەۋىيىدىكى ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن ئىنگلىزتىلىدا كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئىدىيوملار توپلىمى ئىنگلىزچە چۈشەندۈرۈش بىلەن قوشۇپ بېرىلدى.

كەڭ ئوقۇرمەنلەرنىڭ تېخىمۇ ياخشى ماتېرىياللارنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشى، كەمچىلىكلىرىمىزنى تۈزىتىشىمىزگە پايدىسى بولۇشى ئۈچۈن تەكلىپ پىكىرلىرىنى ئايىماسلىقىنى چىن دىلىمىزدىن ئۈمىد قىلىمىز.

2004- يىلى ماي، ئۈرۈمچى

# Reference books پايدىلانغان كىتابلار


*Advanced Grammar* Harvard University Press 2003
*Grammar for English Language teachers* Cambridge University press 2000
*How English Works* Oxford University Press 1997
*Essential Grammar of the English Language* Cambridge University 1997
*Advanced Grammar in Use* Cambridge University Press 1999
*Teaching Grammar* Oxford University press 2003
*English Grammar In Use* Cambridge University Press 1995
*Practical English Grammar* Oxford University Press 1986
*English Skills Programme* Endall / Hunt Publishing company
*Modern English* Prentice – Hall, Inc·, Englewood 1976
*Introducing English Grammar* Century Hutchinson Publishing Group· Ltd 186
*University students English grammar* Oxford University Press 1999
*Cassell English Usage* Cassell Publishers Ltd 1991
*Grammar Practice Activities* Cambridge University Press 1988
*Grammar Game* BOBBS – MERRILL Educational Publishing House 1983
*A course book in English Grammar* Macmillian Education 1987
*Grammar for Use* Voluntad Publishing, Inc. 1986
*Students English Grammar* Harvard University Press, 2002
*A Practical English grammar* Oxford University Press, 1985
*A Comprehensive Grammar of the English Language, Longman Inc, 1985*
*Practical English Usage* Cambridge University 1997
*TOEFL Grammar* Golden Peach Publishing, 2001
*Cambridge IELTS* Cambridge University Press 2003
*Basic English, book 1,2,3,4* Kashgar Uighur Publishing House 1988
*A Uighur – English Dictionary* *Xinjiang People's Publishing House 1993*
*Introductory Mathematics* Wadsworth, Inc.
*Linguistics* Xinjiang University Press 1999
*Modern Uighur Language* Xinjiang Educational Publishing House 1982
*Modern Uighur Language* Xinjiang People's Publishing House 2000
*Concise HandBook Of the English Language* Xinjiang People's Publishing House 1995
*New Concept English, book 1,2,3,4* Longman Inc 1965
*Teach English (A training Course For teachers)* Cambridge University Press 1988

# Contents · مۇندەرىجە



## Appendix قوشۇمچە مۇندەرىجە



«ئۇيغۇر سوفت ئەل كاتىپ» يۇمشاق دېتالىدا تىزىلدى

# The English Alphabet ئىنگلىز تىلىدىكى ھەرپلەر

*A, B, C, D, E, F, G, H, I, J, K, L, M, N, O, P, Q, R, S, T, U, V, W, X, Y, Z*

*a, b, c, d, e, f, g, h, i, j, k, l, m, n, o, p, q, r, s, t, u, v, w, x, y, z*

بۇلاردىن *a* ، *e* ، *i* ، *o* ۋە *u* قاتارلىق بەش ھەرپ سوزۇق تاۋۇش ھەرپلىرى ھېسابلىنىدۇ. ئىنگلىزتىلىدىكى سوزۇق تاۋۇشلار ئاساسەن مۇشۇ سوزۇق تاۋۇش ھەرپلىرىدىن چىقىرىلىدۇ. بۇ بەش ھەرپتىن باشقىلىرى ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپلىرى ھېسابلىنىدۇ، ئۈزۈك تاۋۇشلار ئاساسەن مۇشۇنداق ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپلىرىدىن چىقىدۇ.

# Pronunciation Table تاۋۇش جەدۋىلى

| *Consonants* ئۈزۈك تاۋۇشلار | | | | *Vowels* سوزۇق تاۋۇشلار | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| *Voiceless* جاراڭسىز | | *Voiced* جاراڭلىق | | /i:/ | sh**ee**p | /ei/ | **day** |
| /p/ | **p**ig, **p**en | /b/ | **b**ig | /i/ | sh**i**p | /əu/ | **coal** |
| /t/ | **t**in, **t**en | /d/ | **d**en | /e/ | p**e**n | /ai/ | **lie** |
| /k/ | **c**at, **k**ite | /g/ | **g**ot | /æ/ | m**a**p | /au/ | **now** |
| /f/ | **f**at, tele**ph**one | /v/ | **v**ery | /a:/ | **car**, c**al**m | /ɔi/ | **boy** |
| /θ/ | **th**ank | /ð/ | **th**en | /ɔ/ | h**o**t | /iə(r)/ | **here** |
| /s/ | **s**oon | /z/ | **z**oo | /ɔ:/ | **caugh**t | /eə(r)/ | **there** |
| /ʃ/ | fi**sh** | /ʒ/ | plea**s**ure | /u/ | p**u**t | /uə(r)/ | **poor** |
| /ʃt/ | **ch**eap | /dʒ/ | **j**ob | /u:/ | b**oo**t | /eiə(r)/ | **player** |
| /h/ | **h**ot | /m/ | **m**ap | /ʌ/ | c**u**p | /əuə(r)/ | **lower** |
| | | /n/ | **n**ame | /ə:(r)/ | b**ir**d | /aiə(r)/ | **tire** |
| | | /ŋ/ | so**ng** | /ə/ | **a**bove | /auə(r)/ | **tower** |
| | | /l/ | **l**eg | | | /ɔi ə(r)/ | empl**oyer** |
| | | /r/ | **r**at | | | | |
| | | /j/ | **y**es | | | | |
| | | /w/ | **w**et | | | | |

# Abbreviations and symbols قىسقارتىلمىلار ۋە بەلگىلەر

**S** – Subject (ئىگە)  **V** – Verb (خەۋەر)  **O** – Object (تولدۇرغۇچى)  **A** - adverbial (ھالەت)

$\mathbf{O}_d$ – Direct Object (بىۋاستە تولدۇرغۇچى)  $\mathbf{O}_i$ – Indirect Object (ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى)

$\mathbf{A}_o$ – object related adverbial (تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەت)  **C** – Complement (تولۇقلىغۇچى)

$\mathbf{A}_s$ – Subject related Adverbial (ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەت)  $\mathbf{C}_s$ – Subject Complement

$\mathbf{C}_o$ – Object Complement  ***adj*** *– adjective (سۈپەت)*  ***v*** *– verb (پېئىل)*  ***n*** *– noun (ئىسىم)*

***adv*** *– adverb (رەۋىش)*  ***prep*** *– preposition (ئالدى قوشۇلغۇچى)*  ***vt*** *– transitive verb (ئۆتۈملۈك پېئىل)*

***vt*** *– intransitive verb (ئۆتۈمسىز پېئىل)*

***AmE*** *– American English (ئامېرىكا ئىنگلىزتىلى)*  ***BrE*** *– British English (ئەنگلىيە ئىنگلىزتىلى)*

# 1 • ئىنگلىز تىلى گرامماتىكىسىدىن ئومۇمىي چۈشەنچە

# A survey of English Grammar

گرامماتىكا مۇرەككەپ سىستېما بولۇپ، ئۇنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىنى بىر پۈتۈنلۈكتىن ئايرىپ ئېنىق چۈشەندۈرۈش مۇمكىن ئەمەس. شۇڭلاشقا ئۇنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىگە بىر-بىرى بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرۈلۈپ ئېنىقلىما بېرىلىدۇ. بۇ كىتابتا ھەرقايسى بۆلەكلەر ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى چۈرىدىگەن ئاساستا، ئاددىيلىقتىن مۇرەككەپلىككە ئۆتۈش ئۇسۇلىدىن پايدىلىنىپ ئىنگلىز تىلى گرامماتىكىسى بىرقەدەر يىغىنچاق ھەم سىستېمىلىق ھالدا شەرھىيلىنىدۇ.

بۇ باپتا ئاددىي جۈملىگە مۇناسىۋەتلىك بولغان بىرقىسىم مۇھىم ئېنىقلىما ۋە كاتېگورىيىلەر، ئاددىي جۈملىلەرنىڭ قۇرۇلمىسى ھەمدە ئىنگلىز تىلى گرامماتىكىسىدىكى ئومۇمىي چۈشەنچىلەر ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ. كېيىنكى بابلاردا ئايرىم-ئايرىم ھالدا ئاددىي جۈملىلەرنى تەشكىل قىلغۇچى ھەرقايسى بىرلىكلەر ۋە مۇرەككەپ جۈملىلەرنىڭ قۇرۇلمىسى تەھلىل قىلىنىدۇ.

# Parts of the Sentence جۈملىنىڭ بۆلەكلىرى

## 1. گرامماتىكىلىق بىرلىكلەر The grammatical Units

جۈملىلەرنىڭ تۈزۈلۈشىگە مۇناسىۋەتلىك ئومۇمىي قائىدىلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن، ئالدى بىلەن ئاشۇ جۈملىنىڭ ئۆزىدىن كىچىكرەك بولغان بىرلىكلەر يەنى تارماق جۈملە (CLAUSE)، سۆز بىرىكمىسى ( PHRASE )، سۆز (WORD) ۋە سۆزتەركىۋى (MORPHEMES) قاتارلىقلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش تېخىمۇ زۆرۈر. جۈملە تەركىۋىدىكى مەلۇم بىرلىك بىلەن يەنە بىر بىرلىك ئوتتۇرىسىدا بىر خىل قوللاش مۇناسىۋىتى بولىدۇ. مۇشۇنىڭغا ئاساسلانغاندا، تۆۋەندىكى جۈملىدىكى *the evenings* ، *have turned*، *very cold* ۋە *just recently* قاتارلىقلار ھەممىسى بىر خىل قوللاش مۇناسىۋىتىگە ئىگە بولۇپ، ئۇلار ھەممىسى پۈتۈن جۈملىنىڭ تەركىبلىرى (قۇرغۇچىلىرى ) *(CONSTITUENTS)* بولىدۇ:

[The evenings] [have turned] [very cold] [just recently]

(يېقىندىن بۇيان كەچقۇرۇنلىرى بەك سوغۇق بولۇپ كېتىۋاتىدۇ.)

بۇخىل قوللاش مۇناسىۋىتىنى ئىپادىلەشنىڭ بىر خىل ئۇسۇلى يۇقارقىدەك تىرناق بىلەن ئايرىپ ئىپادىلەش بولسا، يەنە بىر خىل ئۇسۇلى دەرەخ شەكلىدىكى دىئاگراممىدىن ئىبارەت، بۇ ئۇسۇلدىن پايدىلىنىپ ئىپادىلىسەك:




بۇ تەركىبلەرنىڭ ئۆزى تېخىمۇ كىچىكرەك بولغان بىرلىكلەردىن تەركىب تاپقان، يەنى بىرلەشتۈرۈلگەن ئايرىم سۆزلەردىن تەركىب تاپقان؛ بۇ خىل ئۇسۇل بىلەن تېخىمۇ تولۇق ئىپادىلەشكە بولىدۇ:




بۇنى يىغىنچاقراق تىرناق ئۇسۇلى بىلەن ئىپادىلىگەندە:

[[The] [evenings] [have] [turned] [very] [cold] [just] [recently]]

تېخىمۇ ئىنچىكىلىگەندە، بەزى ئەھۋاللاردا سۆزلەرنىڭ ئۆزىمۇ ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بولغان كىچىكرەك بىرلىكلەردىن تەركىب تاپىدۇ: *evening + s*، *turn + ed*، *recent + ly* :



بۇ ئۇسۇل بىلەن جۇملە تەركىۋىدىكى بىرلىكلەرنى ئىپادىلەش ناھايىتى چۈشىنىشلىك بولۇپ، بۇنى جۇملىنى تەشكىل قىلغۇچى ھەرقايسى گرامماتىكىلىق تەركىبلەرگە تەدبىقلىغاندا تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:




بۇ دىئاگراممىدا جۇملە تەركىۋىدىكى ئۆچ چوڭ بىرلىك يەنى CLAUSE، PHRASE ۋە WORD قاتارلىقلار ئېنىق كۆرسىتىلدى، تېخمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا سۆزلەرنىڭ تەركىبلىرى بولغان MORPHEMES ( *evening, -s, recent, -ly*) نى ئېنىقلاپ چىقىشقا بولىدۇ.

ئوخشاش بولمىغان سۆز بىرىكمىلىرى ( noun phrase، adjective phrase قاتارلىقلار ) جۇملىنىڭ تەركىۋىدىكى يۇقارقى بىرلىكلەرنىڭ ئاساسى تەركىبلىرى بولغان سۆزلەرنىڭ خاراكتېرىنى ئېنىق ئەكس ئەتتۇرۇپ بېرىدۇ.

تىپىك بولغان بىر ئىنگلىزچە جۇملە ئەمەلىيەتتە ئاددى ھەم مۇرەككەپ بىرلىكلەرنىڭ بىرىكمىسىدىن ئىبارەت:




بۇ تارماق جۇملىدە ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (some students) ، پېئىل سۆز بىرىكمىسى (will be working)، رەۋىش سۆز بىرىكمىسى (late)، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (in their rooms) قاتارلىقلار بولۇپ، بۇلاردىن ئىسىم سۆز بىرىكمىسى چەكلىمە سۆز some ۋە ئىسىمنىڭ كۆپلۈك شەكلى students دىن، پېئىل سۆز بىرىكمىسى ياردەمچى سۆز will، be ۋە مۇستەقىل پېئىل working دىن، رەۋىش سۆز بىرىكمىسى پەقەت بىرلا رەۋىش late دىن، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى بىر ئالدى قوشۇلغۇچى (in) ۋە چەكلىمە سۆز their بىلەن ئىسىم rooms نى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسى their rooms دىن تەركىب تاپقان.

يۇقارقى دىئاگراممىلارنىڭ ھەممىسىنى بىرقۇر كۆزەتكەندە، ئىپادىلىمەكچى بولغان مەزمۇننىڭ ئېھتىياجىغا ئاساسەن، ئىشلىتىدىغان ھەرقايسى گرامماتىكىلىق تەركىبلەرمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. مەسىلەن:

(1) The evenings have turned very cold just recently.
(2) Some students will be working late in their rooms.

بىرىنچى جۇملىدە، ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (the evenings)، پېئىل سۆزبىرىكمىسى(have turned)، سۈپەت سۆز بىرىكمىسى (very cold)،رەۋىش سۆزبىرىكمىسى (just recently) قاتارلىقلار ئىشلىتىلگەن بولسا، ئىككىنچى جۇملىدە، ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (Some students)، پېئىل سۆز بىرىكمىسى(Will be working)، رەۋىش سۆز بىرىكمىسى (late)، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (in their rooms) قاتارلىقلار ئىشلىتىلگەن. تۆۋەندە ھەرقايسى بىرلىكلەرنىڭ گرامماتىكىلىق قاتلاملىرى ئارقىلىق بۇ بىرلىكلەرنىڭ ئۆزئارا گرامماتىكىلىق مۇناسىۋەتلىرى تېخىمۇ تەپسىلى چۈشەندۈرۈلىدۇ.

## 2. جۈملىنىڭ گراماتىكىلىق قاتلاملىرى The Grammatical Hierarchy of the Sentence

خىلمۇ-خىل بىرلىك تەركىبلىرىنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئوخشاش بولمىغان چوڭ-كىچىكلىك (size ) ۋە ئۇزۇنلۇق ( length ) تىكى بىرلىكلەر توغرىسىدا پىكىر قىلىشقا قىينچىلىق تۇغدۇرۇپ بېرىدۇ. يەنى مەلۇم بىرلىك بىر ياكى ئوخشاش بولمىغان بىر قانچە بىرلىكتىن تۈزۈلۈشى مۇمكىن، شۇنداقلا ھەمىشە « بىر سۆز بىرىكمىسى بىر سۆزدىن چوڭ بولىدۇ.» ، ياكى « بىر تارماق (بېقىندى) جۈملە بىر سۆز بىرىكمىسىدىن چوڭ بولىدۇ.» دېيىشكە بولمايدۇ. بىراق بىرلا ۋاقىتتا، چوڭ-كىچىكلىك جەھەتتىن، ھەرقايسى گراماتىكىلىق بىرلىكلەر مەلۇم قاتلاملار بويىچە تىزىلىدۇ. گراماتىكىلىق بىرلىكلەر چوڭ-كىچىكلىك ياكى كېڭىيىشچانلىق قاتلىمى بويىچە تۆۋەندىكىدەك ئورۇنلىششى مۇمكىن:

HIGHEST UNIT: SENTENCES, which consist of one or more CLAUSES
CLAUSES, which consist of one or more PHRASES
PHRASES, which consist of one or more WORDS
WORDS, which consist of one or more MORPHEMES
LOWEST UNIT: MORPHEMES.

**ئەڭ يۇقىرى بىرلىك:** جۈملىلەر، بىر ياكى بىردىن ئارتۇق تارماق ( بېقىندى ) جۈملىلەردىن تۈزۈلىدۇ،
تارماق ( بېقىندى ) جۈملىلەر، بىر ياكى بىر دىن ئارتۇق سۆزبىرىكمىلىرىدىن تۈزۈلىدۇ،
سۆزبىرىكمىلىرى، بىر ياكى بىر دىن ئارتۇق سۆزلەردىن تۈزۈلىدۇ،
سۆزلەر، بىر ياكى بىر دىن ئارتۇق سۆز تەركىبلىرىدىن تۈزۈلىدۇ،
**ئەڭ تۆۋەن بىرلىك:** سۆز تەركىبلىرى

سۆز تەركىبلىرى ئارقىلىق مەلۇم شەكىل ياكى مەنىنىڭ ئەڭ كىچىك بىرلىكىنى چۈشىنىشكە بولىدۇ، بۇ شەكىل ياكى مەنە بەلكىم پۈتۈن بىر سۆز( مەسىلەن: *forget* ) بولۇشى ياكى s كە ئوخشاش قوشۇمچىلار قوشۇلغاندىكى شەكىل ئۆزگىرىشى (مەسىلەن: *forget + s*) بولۇشى ۋە ياكى un- -ful غا ئوخشاش سۆز ياسىغۇچى قوشۇمچىلار قوشۇلغاندىكى شەكىل ياكى مەنە (مەسىلەن: un+forget+ful ) بولۇشى مۇمكىن .

بۇ خىل قاتلامدا، سۆز ئالاھىدە مۇھىم ئورۇندا تۇرىدىغان بولۇپ، بۇنىڭ سەۋەبى، ئالدى بىلەن ئۇ لۇغەت تەركىۋى جەھەتتىن بىر تىلنىڭ گراماتىكىسىغا ئالاھىدە تەسىر كۆرسىتىدۇ.

سۆز بىرىكمىلىرىمۇ ھەرقانداق بىر تىل گراماتىكىسىدا مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ. سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ تۈزۈلۈشى سۆزلەرنىڭ تۈزۈلۈشىگە قارىغاندا بىر قەدەر مۇرەككەپرەك بولۇپ، ئۇ پەقەت بىر ياكى ئۈنىڭدىن ئارتۇق سۆزلەردىن تۈزۈلۈپ قالماستىن بەلكى يەنە سۆز بىرىكمىلىرىنىمۇ ئۆزىنىڭ تەركىۋى ( قۇرغۇچىسى ) قىلىدىغان ئەھۋاللار كۆپ ئۇچرايدۇ، مەسىلەن تۆۋەندىكى دىئاگراممىغا قارىساق:




تېخمۇ ئېچكىرىلىگەندە، ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ( Noun Phrase ) نىمۇ، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (Prepositional Phrase ) نىمۇ بىرخىل ئېنىقسىز رەۋىشتە كېڭەيتكىلى بولىدۇ:

NOUN PHRASE: some students [at [the college [on [the other side [of [the park [at [the north end [of … ]]]]]]]]

(... نىڭ شىمالى گىرۋىكىدىكى باغچىنىڭ قارشى تەرىپىگە جايلاشقان ئالى مەكتەپتىكى بىر قىسىم ئوقۇغۇچىلار)

PREPOSITIONAL PHRASE: on [the top floor [of [a house [in [the corner [of [the old square [behind [the church … ]]]]]]]]

(... چېركاۋنىڭ كەينىدىكى كونا مەيداننىڭ بۇرجىكىگە جايلاشقان بىر قورۇنىڭ ئۈستۈنكى قەۋىتىدە)

ئەمەلىيەتتە، سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ بۇنداق مۇرەككەپ شەكلى بەك ئاز كۆرۈلىدۇ؛ بىراق قانچىلىك ئۇزۇن سۆزبىرىكمىسى بولسۇن ئۇنى يەنە ئۇزارتىش مۇمكىنچىلىكى بولىدىغانلىقىنى بىلىۋېلىش ئىنتايىن مۇھىم. شۇنداقلا ئىسىم سۆزبىرىكمىلىرى بىلەن ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆزبىرىكمىسىنىڭ بۇنداق ئېنىقسىز ھالەتتىكى ئۇزۇنلۇقى ئۇلارنىڭ گىرامماتىكىلىق قاتلامدىكى ئورنىغا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ، شۇڭلاشقا سۆز بىرىكمىسى قانچىلىك ئۇزۇن بولسا، ئۇنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تارماق جۈملىمۇ ئومۇمەن ئۇزۇن بولىدۇ:

I have been talking to *some students at the college on the other side of the park at the north end of…*

( مەن ... نىڭ شىمالى گىرۋىكىدىكى باغچىنىڭ قارشى تەرىپىگە جايلاشقان ئالى مەكتەپنىڭ بىر قىسىم ئوقۇغۇچىلىرى بىلەن پاراڭلىشىپ تۇرىۋاتىمەن.)

They live *on the top floor of a house in the corner of the old square behind the church …*

(ئۇلار... چېركاۋنىڭ كەينىدىكى كونا مەيداننىڭ بۇرجىكىگە جايلاشقان بىر قورونىڭ ئۈستۈنكى قەۋىتىدە تۇرىدۇ.)

تارماق جۈملىلەر سۆز بىرىكمىلىرىدىنلا تۈزۈلىدىغان بولماستىن بەلكى سۆز بىرىكمىلىرى سۆز بىرىكمىلىرىنىمۇ ئۆزىنىڭ تەركىبى قىلغىنىدەك، تارماق جۈملە تارماق جۈملىنى ئۆزىنىڭ تەركىبى قىلىدىغان ئەھۋاللار بولىدۇ. تۆۋەندە بېرىلگەن (1)-، (2)- مىسالدىكىلەر ئايرىم- ئايرىم ئىككى تارماق جۈملە بولۇپ، ئۇلارنى بىرىكتۈرگەندە (3)- مىسالدىكىدەك بىر مۇرەككەپ جۈملىگە ئايلىنىدۇ. مەسىلەن:

(1) The weather has been remarkably warm. (ھاۋا ناھايىتى ئىسسىق بولۇپ كېلىۋاتىدۇ.)

(2) We returned from Italy last week. (بىز ئۆتكەن ھەپتە ئىتالىيىدىن قايتىپ كەلدۇق.)

(3) The weather has been remarkably warm since we returned from Italy last week.

(بىز ئۆتكەن ھەپتە ئىتالىيىدىن قايتىپ كەلگەندىن بۇيان ھاۋا ناھايىتى ئىسسىق بولۇپ كېلىۋاتىدۇ.)

بېقىندى جۈملە ـ ئىككىنچى بىر تارماق جۈملىگە قوشۇۋېتىلگەن ياكى بېقىندۇرۇۋېتىلگەن تارماق جۈملە بېقىندى جۈملە (SUBORDINATE CLAUSE) بولىدۇ. بىر پۈتۈن جۈملە تەركىبىدىكى ئىككى تارماق جۈملە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت پۈتۈنلۈك بىلەن قىسمەنلىك مۇناسىۋىتىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇلار دائىم بېقىندا باغلىغۇچى (مەسىلەن: since قاتارلىقلار) ئارقىلىق بېقىندۇرغۇچى جۈملىگە باغلىنىپ كېلىدۇ. مەسىلەن: (3)- مىسالدىكى ئىككى تارماق جۈملە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت تۆۋەندىكى دىئاگراممىدا كۆرسىتىلگەندەك « پۈتۈنلۈك بىلەن قىسمەنلىك » ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت بولىدۇ.




تارماق جۈملىلەر پەقەت باشقا تارماق جۈملىلەرنىڭ تەركىبى بولۇپلا قالماستىن بەلكى يەنە بىر قىسىم تارماق جۈملىلەر

ئۆز نۆۋىتىدە باشقا سۆز بىرىكمىلىرىنىڭمۇ تەركىۋى بولۇپ كېلىدۇ ھەمدە بىۋاستە باشقا چوڭراق تارماق جۈملىلەرگە قوشۇۋېتىلىدۇ. (Relative clause – مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە)




ئۈنىڭدىن باشقا گىراماتىكىلىق قاتلامدىكى ئورنى ئوخشاش بولغان ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بىرلىكلەر بىرىكىپ ئوخشاش خىلدىكى ئايرىم بىر بىرلىكنى شەكىللەندۈرىدۇ، شۇنداقلا ئۇ بىرلىكلەر باغلىغۇچىلار بىلەن باغلىنىپ كېلىدۇ. كۆپ ئىشلىتىلىدىغان باغلىغۇچى سۆزلەر and، or ۋە but دىن ئىبارەت .

تارماق جۈملىلەرنىڭ باغلىنىشى:

(1) [[It was Christmas Day,] and [the snow lay thick on the ground]].

(ئۇ بىر روژدېستىۋا بايرىمى كۈنى بولۇپ، يەرنى قېلىن قار قاپلىغان ئىدى.)

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ باغلىنىشى:

(2) You can go [[by air] or [by rail]].

(سىز ئايرۇپىلان بىلەن ماڭسىڭىزمۇ ياكى پويىز بىلەن ماڭسىڭىزمۇ بولىۋېرىدۇ.)

ئىسىملارنىڭ باغلىنىشى:

(3) His [[son] and [daughter]] live in Qoqak City.

(ئۇنىڭ ئوغلى بىلەن قىزى چۆچەك شەھىرىدە تۇرىدۇ.)

بۇ مىساللاردىكى بىرىكتۈرۈلگەن بىرلىكلەر ئايرىم-ئايرىم ھالدا تارماق جۈملە، سۆز بىرىكمىسى ۋە سۆزلەردىن ئىبارەت بولۇپ، گەرچە بۇنداق بىرىكتۈرۈشلەرنىڭ بۇ يەردە ئوتتۇرىغا قويۇپ بولغىلى بولمايدىغان نۇرغۇن تۈرلىرى ھەم مۇرەككەپلىرى بولسىمۇ بىراق ئۇنىڭ بىر مۇھىم پرىنسىپى شۇكى، بۇنداق بىرىكتۈرۈشتىكى بىرلىك ھەم قۇرۇلمىلارنى ئۇلارنىڭ گىراماتىكىلىق قاتلامدىكى ئورنىغا تەسىر كۆرسەتمەستىن يەنە بىر قېتىم كۆپەيتكىلى. (تۆۋەندىكى دىئاگراممىغا قاراپ ئەتراپلىق كۆزىتىڭ)




بىز يۇقارقى مىساللاردا پەقەت ئىككى بىرلىكنىڭ بىرىكىش شەكلىنى كۆردۇق، بىراق بىرىكتۈرۈشكە بولىدىغان بىرلىكلەرنىڭ سانىغا ئادەتتە يۇقىرى چەك قويۇلمايدۇ، بىز ئېپادىلەش ئېھتىياجىمىزغا ئاساسەن سانىنى بېكىتسەك بولىدۇ. يۇقارقى (3)- مىسالغا قارىساق ئۇ مىسالدىكى his son and daughter دېگەننى بىز his wife, son and daughter غا ئۆزگەرتسەك ياكى تېخىمۇ كۆپەيتسەك بولىۋېرىدۇ.

# جۈملە Sentence

جۈملە ( Sentence ) ئادەتتە گراماتىكىلىق قاتلامدىكى ئەڭ يۇقىرى بىرلىك دەپ قارىلىدۇ، شۇڭا ئىنگلىز تىلىدا مۇكەممەل گراماتىكىلىق جۈملىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىگە زۆرۈر بولغان ھەرقانداق تەسۋىرلەش ۋاستىلىرىدىن پايدىلىنىپ ئېنىقلىما بېرىش ئىنگلىز تىلىدىكى گراماتىكىلىق تەسۋىرلەشنىڭ مەقسىدى ھېسابلىنىدۇ. مۇشۇنىڭدىن قارىغاندا، « گراماتىكا » بىلەن « جۈملە » ئۆزئارا بىر-بىرىنى ئېنىقلايدۇ. بىز جۈملىنىڭ رولى، تەركىۋى ۋە گراماتىكىدا تۇتقان ئورنىغا ئاساسەن ئېنىقلىما بەرسەك:

جۈملە- تولۇق ئاياقلاشقان مەلۇم بىر ئوي-پىكىرنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان مۇستەقىل گراماتىكىلىق بىرلىك.

گراماتىكا — تىلنىڭ قۇرۇلمىسى ھەم ئىشلىتىلىش ئۇسۇللىرىنى بىرلىككە كەلتۈرۈشنىڭ يادروسى.

تارماق جۈملە ( CLAUSE )، بولۇپمۇ مۇستەقىل تارماق جۈملە ( Independent Clause ) بولسا جۈملە ( Sentence ) نىڭ ئەڭ چوڭ بىرلىكى بولۇپ، جۈملىنىڭ بىرلىكلىرى، بۆلەكلىرى ھەم ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىشلارنى، ھەمدە جۈملىنىڭ تۈزۈلۈشىنى تەتقىق قىلغاندا جۈملىنىڭ ئەڭ چوڭ بىرلىكى بولغان تارماق جۈملىنى تەتقىق قىلساقلا بىر پۈتۈن جۈملىنى تەتقىق قىلغان بولىمىز. مۇشۇ سەۋەپتىن گراماتىكىنىڭ مەركىزى قىسمى بولغان تارماق جۈملە ( CLAUSE ) گە دىققىتىمىزنى بەكرەك مەركەزلەشتۈرىمىز.

قوشما جۈملە - بىردىن ئارتۇق تارماق جۈملىدىن تۈزۈلگەن جۈملىلەر قوشما جۈملە (MULTIPLE SENTENCE) دېيىلىدۇ. مۇرەككەپ جۈملە تارماق جۈملىلەرنىڭ قوشۇلۇشىدىن تۈزۈلگەن جۈملە بولغاچقا، تارماق جۈملىلەرنىڭ تۈزۈلۈشى، تارماق جۈملىلەرنىڭ باغلىنىشى ئاساسىدا قوشما جۈملىلەرنىڭ تۈزۈلۈشى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

## 3 . تۈزۈلۈشى ۋە رولى Form and Function

تۈۋەندىكى تارماق جۈملىدىكى تۆت بىرلىكنىڭ ئورنىغا قارايدىغان بولساق، بېشىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك ئۇنىڭدا ئوخشاش بولمىغان سۆزبىرىكمىلىرى كۆرۈلىدۇ.

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| (1) | **The weather** | **has been** | **very cold** | **just recently** |
| (2) | **It** | **was** | **cold** | **recently** |

تارماق جۈملىلەرنىڭ سۆز بىرىكمىلىرىدىن قانداق تۈزۈلىدىغانلىقىنى تېخىمۇ ئېنىق ئەكس ئەتتۈرۈش ئۈچۈن، باشقا ئامىللار ( يەنى مەلۇم بىر بىرلىك ئۆزىنىڭ ئورنىنى ئۆزگەرتەمدۇ يوق؟ مەلۇم بىر بىرلىكنى قىسقارتىۋېتىشكە بولامدۇ- يوق؟ ) نىمۇ ئويلىشىش زۆرۈر. ھەرئىككى تەرەپتىن قارايدىغان بولساق، (1)-،(2)- جۈملىلەردىكى رەۋىش سۆز بىرىكمىلىرى باشقا سۆز بىرىكمىلىرىدىن ئالاھىدە پەرقلىنىدۇ:

(1) The weather has been very cold *just recently*.

(2) *Just recently*, the weather has been very cold.

(3) The weather has been very cold.

رەۋىش سۆز بىرىكمىلىرىنى باشقا ئوخشاش بولمىغان بىرلىكلەر بىلەن ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن ، this month غا ئوخشاش ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى، during the past week غا ئوخشاش ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆزبىرىكمىلىرىنى (1)-(2)- جۈملىلەردىكى just recently نىڭ ئورنىغا ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

The whether has been very cold { ***just recently***. / ***this month***. / ***during the past week***.

(يېقىندىن بېرى/ بۇ ئايدا / ئۆتكەن بىر ھەپتە ھاۋا ناھايىتى سوۋۇپ كەتتى.)

ئەكسىچە ئىسىملارنىڭ ئورنىغا ئومۇمەن باشقا رەۋىش سۆز بىرىكمىلىرى ياكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنى ئالماشتۇرۇشقا بولمايدۇ.

(4) *This month* has been very cold. (بۇ ئاي بەك سوغۇق بولدى.)

(5) *Just recently* has been very cold. (خاتا)

(6) *During the week* has been very cold. (خاتا)

ئەسكەرتىش:

1. ھالەت (Adverbial) رولىنى ئۆتەپ كەلگەن ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرى بىلەن ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ بىر قىسمى بولۇپ كەلگەن ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنى پەرقلەندۈرۈش ئىنتايىن مۇھىم.

2. ھالەت بىلەن رەۋىش سۆز بىرىكمىلىرىنى بىر-بىرىدىن پەرقلەندۈرۈشمۇ ئىنتايىن مۇھىم.

# تارماق جۈملىنىڭ قۇرۇلمىسى Clause Structure

## 4. تارماق جۈملىنىڭ باش ۋە ئەگەشمە بۆلەكلىرى Central and Peripheral Elements of the clause

تارماق جۈملىلەرنىڭ ئومۇمىي قۇرۇلمىسىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئالدى بىلەن تارماق جۈملىلەرنىڭ بۆلەكلىرىنى پەرقلەندۈرۈۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ:

ئىنگلىز تىلىدا مۇكەممەل بىر (تارماق) جۈملە ئادەتتە ئىگە (SUBJECT)، خەۋەر (VERB)، تولدۇرغۇچى (OBJECT)، ھالەت (ADVERBIAL) ۋە تولۇقلىغۇچى (COMPLEMENT) قاتارلىقلاردىن تەركىب تاپىدۇ.

جۈملىدە گەرچە ئېنىقلىغۇچى (ATTRIBUTIVE) بولسىمۇ بىراق ئۇ ھەرقايسى بۆلەكلەرتەركىۋىگە سىڭىشىپ كەتكەچكە مۇستەقىل بىر جۈملە بۆلىكى سۈپىتىدە تەتقىق قىلىنمايدۇ. شۇڭلاشقا ئىنگلىز تىلى گراماتىكىسىدا جۈملىلەر يۇقارقى بەش بۆلەك بويىچە تەتقىق قىلىنىدۇ ھەمدە بۇ بۆلەكلەرنىڭ جۈملىدىكى ئورنى بىر قەدەر تۇراقلىق بولىدۇ.

SUBJECT (S)  VERB (V)  OBJECT (O)  COMPLEMENT (C)  ADVERBIAL (A)

بۆلار تۆۋەندىكى ئاددى جۈملىلەردە مىسال قىلىندى:

(1) Someone [S] was laughing [V] loudly [A] in the next room [A].

(بىرسى قوشنا ئۆيدە قاقاقلاپ كۈلۈۋاتاتتى.)

(2) My mother [S] usually [A] enjoys [V] parties [O] very much [A].

(مېنىڭ ئاپام ئادەتتە زىياپەتلەردىن بەك ھوزۇرلىنىدۇ.)

(3) In 1945 [A] the country [S] became [V] totally independent [C].

(1945- يىلى بۇ دۆلەت تولۇق مۇستەقىل بولۇپ بولغان.)

(4) I [S] have been [V] in the garden [A] all the time [A] since lunch [A].

(چۈشلۈك تاماقتىن بۇيان مەن باغدا.)

(5) Mary [S] gave [V] the visitor [O] a glass of milk [O].

(مارى مېھمانغا بىر ئىستاكان سۈت بەردى.)

(6) Most people [S] consider [V] these books [O] rather expensive [C], actually [A].

(ئەمەلىيەتتە كۆپىنچە كىشىلەر بۇ كىتابلارنى سەل قىممەترەك دەپ قارايدۇ.)

(7) You [S] must put [V] all the toys [O] upstairs [A] immediately [A].

(سەن ئاۋۇ ئويۇنچۇقلارنى دەرھال ئۈستۈنكى قەۋەتكە ئېلىپ چىقىۋېتىشىڭ كېرەك.)

بۇ مىساللاردىن يىغىنچاقلاپ يەكۈن چىقارساق:

خەۋەر (V) بۆلۈكى (تارماق) جۈملىنىڭ ئەڭ ئاساسى بۆلۈكى بولۇپ دائىم ئىگىنىڭ كەينىدىنلا كېلىدۇ (ئەگەر تەركىبىدە ياردەمچى پېئىللار بولسا، بۇ ياردەمچى پېئىللار سوراق جۈملىدە ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ)، ھەمدە ئىگە ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشۇرۇلىدۇ. پېئىللارغا ئەگىشىپ جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسى، يەنى تولۇقلىغۇچى ئەگىشىپ كەلگەن بىر ياكى ئىككى تولدۇرغۇچى كېلىدۇ. ئەكسىچە ھالەت ئەڭ سىرتقى، ياردەمچى بۆلەك بولۇپ، ئۇ ئىگىنىڭ ئالدىدىمۇ((3)-جۈملىدىكىدەك)، خەۋەرنىڭ كەينىدىمۇ، تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىدىمۇ، ئەگەر تولۇقلىغۇچىسى بولسا، تولۇقلىغۇچىنىڭ كەينىدىمۇ ياكى جۈملىنىڭ ئەڭ ئاخىرىدىمۇ كېلىشىۋېرىدۇ[ (1)-، (4)-، (6)- جۈملىلەرگە قاراڭ]. نۇرغۇنلىغان ھالەتلەر يەنە جۈملىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىمۇ كۆرۈلىدۇ [(2)-جۈملىگە قاراڭ].

مەلۇم بىر (تارماق) جۈملىنىڭ كەينىدە ئوخشاش بولمىغان نۇرغۇنلىغان ھالەتلەر كېلىشىمۇ مۇمكىن. مەسىلەن، (2)-جۈملىدە بىرسى، (7)-جۈملىدە ئىككىسى، (4)-جۈملىدە ئۈچى كەلگەن.

جۈملە بۆلەكلىرىنىڭ جۈملىدىكى تەرتىپىنى تۆۋەندىكىدەك فورمۇلا بىلەن ئىپادىلەشكە بولىدۇ:

(A) S (A) V (O) (O) (C) (A ...)

يۇقىرىدىكىلەردىن تىرناق ئىچىگە ئېلىنغانلىرى بەزى جۈملىلەردە كەلمەسلىكى مۇمكىن بىراق ئىگە (S)، خەۋەر (V) دائىم دىگۈدەك كېلىدۇ.

خەۋەرنىڭ جۈملىدىكى ئەڭ مۇھىم مەركىزى بۆلەك بولۇشىدىكى سەۋەبلەر تۆۋەندىكىچە:

1) ئادەتتە ئۇنىڭ ئورنى ياكى ئالدىدا ياكى ئاخىرىدا بولماستىن، ئاساسەن جۈملىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولىدۇ.
2) ئۇ ئادەتتە مەجبۇرلاش ياكى بۇيرۇق خاراكتېرلىك بولىدۇ.
3) ئۇنى ئادەتتە تارماق جۈملە ئىچىدىكى ئورنىدىن باشقا ئوخشاش بولمىغان ئورۇنغا يۆتكىۋېتىشكە بولمايدۇ.
4) ئۇ باشقا بۆلەكلەردىن قايسىسىنىڭ ئىشلىتىلىشى كېرەكلىكىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ.

ئۇنىڭ ئەكسىچە ھالەتلەر تۆۋەندىكىدەك ئالاھىدىلىكلىرى تۈپەيلىدىن ئانچە مۇھىم بولمىغان ياردەمچى بۆلەك ھېساپلىنىدۇ:

1) ئۇنىڭ ئورنى كۆپىنچە ئەھۋاللاردا جۈملىنىڭ ئاخىرىدا بولىدۇ.
2) ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنى ئادەتتە تاللاشقا بولىدۇ. ئۆزىمىزنىڭ خاھىشى بويىچە تاللاپ ئىشلەتسەك ياكى ئىشلەتمىسەكمۇ بولىدۇ.
3) ئۇلار ئورۇن جەھەتتە ئەڭ يۆتكىلىشچان. تارماق جۈملە ئىچىدىكى سانىغا ئېنىق چەك قويۇش مۇمكىن بولمايدۇ.
4) ئۇلار باشقا قايسى بۆلەكلەرنىڭ ئىشلىتىلىشى كېرەكلىكىنى بەلگىلىمەيدۇ.

باشقا ئىگە، تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى قاتارلىقلار يۇقارقى ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن خەۋەر بىلەن ھالەتلەرنىڭ ئارىلىقىدا بولىدۇ.

ھالەتلەرنىڭ باشقا بۆلەكلەرگە سېلىشتۇرغاندا ئورنىنىڭ يۆتكىلىشچان بولىدىغانلىقىنى چۈشىنىش ئۈچۈن (2)-مىسالدىكى usually نى كۆزەتسەك، ئۇنى جۈملىنىڭ بېشىغىمۇ، ئاخىرىغىمۇ يۆتكەشكە بولىدۇ:

My mother ***usually*** enjoys parties very much. [S A V O A]
***Usually*** my mother enjoys parties very much. [A S V O A]
My mother enjoys parties very much, usually. [S V O A A]

بىراق باشقا بۆلەكلەرنى ئۆزىنىڭ S V O تەرتىۋىدىن يۆتكىۋېتىشكە بولمايدۇ. مەسىلەن:

Usually enjoys parties my mother very much. [A V O S A] (خاتا)
Enjoys usually my mother parties very much. [V A S O A] (خاتا)
My mother parties usually enjoys very much. [S O A V A] (خاتا)

ئىنگلىزتىلىدىكى سۆزلەرنىڭ تەرتىۋى ئاساسەن (تارماق) جۈملىنىڭ بۆلۈكى بولغان سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ تەرتىۋىنى مەركەز قىلىدۇ. بۇلارنىڭ ئىچىدە ئىگە، خەۋەر، تولدۇرغۇچىنىڭ ئورنى نىسبەتەن مۇقىم بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئورنىنى خالىغانچە يۆتكىۋېتىشكە بولمايدۇ. بايان جۈملىلەردە، ئەگەر بۇ تەرتىپنى بۇزىۋېتىدىغان ئالاھىدە شارائىت بولمىغاندا بۇلارنىڭ تەرتىۋى ئاساسەن مۇنداق بولىدۇ:

S (ئىگە) V (خەۋەر) O (تولدۇرغۇچى)

بۇ تەرتىپنى بۇزىۋېتىدىغان ئەھۋاللار ئاساسەن (1)- بەزى (تارماق) جۈملىلەردە تولدۇرغۇچىلار جۈملىنىڭ بېشىغا ئورۇنلىشىش ئەھۋالىنى كۆرستىدۇ. (2)- سوراق جۈملىلەردە ئادەتتە جۈملىنىڭ خەۋىرىدىكى ياردەمچى پېئىللار ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدىغان ئەھۋاللار كۆپ ئۇچرايدۇ.

## 5. ھالەتلەر Adverbials

گەرچە ھالەتلەر ئانچە مۇھىم بولمىغان بىر ياردەمچى بۆلەك بولسىمۇ، بىراق ئەمەلىيەتتە ئۇ تۈرلىرى كۆپ بولغان بىر كاتىگورىيە ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭمۇ خېلىلا مۇھىم بولغان تۈرلىرى شۇنداقلا ئانچە مۇھىم بولمىغان تۈرلىرى بولىدۇ. يۇقىرىدا

ئېلىنغان مىساللاردىن (1)- دىن (7)- گىچە بولغان جۈملىلەردىكى كۆپ قىسىم ھالەتلەرنى يۆتكەپ ئىشلىتىشكىمۇ، تاللاپ ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ. مەسىلەن، (2)-جۈملىدىكى usually نى چىقىرىپ تاشلاشقىمۇ ( My mother enjoys parties very much· ) ئورنىنى ئالماشتۇرۇشقىمۇ (يۇقارقىدەك ئىككى خىل ) بولىدۇ، بىراق جۈملىنىڭ مەزمۇنىغا تەسىر يەتمەيدۇ.

يەنە بىر قىسىم ھالەتلەر بولۇپ ئۇلارنىڭ ئورنىنى خالىغانچە ئالماشتۇرۇشقا بولمايدۇ، ھەتتا ئۇلاردىن بەزىلىرى ( كۆپىنچە ئورۇن ھالەتلىرى ۋە ئورۇن ھالەتلىرىگە ئوخشىشىپ كېتىدىغانلىرى ) نى مەجبۇرى ئىشلىتىشكە توغرا كېلىدۇ، بۇنداق ھالەتلەر يۈكلىمە ھالەت دېيىلىدۇ. ئادەتتە يۈكلىمە ھالەتلەر ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك يۈكلىمە ھالەت (As) ۋە تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك يۈكلىمە ھالەت (Ao) دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ. مەسىلەن تۆۋەندىكى جۈملىلەر ئىچىدىكى in the garden بىلەن upstairs قاتارلىقلار.

I have been *in the garden* all the time since lunch. （As）

You must put all those toys *upstairs* immediately.（Ao）

بىراق بۇ جۈملىلەردىكى ھالەتلەرنى قىسقارتىۋېتىپ، تۆۋەندىكىدەك ئېيتىش خاتا:

I have all the time since lunch.

You must put all the toys immediately.

in the garden بىلەن upstairs لار خەۋەرنىڭ مەنىسىنى تولۇق ئىپادىلەش ئۈچۈن زۆرۈر.

يەنە بىر قىسىم ھالەتلەر بولۇپ ئۇلار جۈملە ھالەتلىرى دېيىلىدۇ، ئۇلار مەنە جەھەتتىن پەقەت (تارماق) جۈملىنىڭ مەلۇم بىر بۆلۈكى (مەسىلەن، خەۋەر ياكى تولدۇرغۇچى قاتارلىقلار) نى ئېنىقلاپ قالماستىن بەلكى پۈتۈن جۈملىنى ئېنىقلايدۇ، شۇڭلاشقا ئۇلارنى قىسقارتىۋېتىشكە بولمايدۇ. بۇلارنىڭ بەزىلىرىنىڭ ئورنىنى زۆرۈر بولغاندا ئالماشتۇرۇشقا بولىدۇ.

*To my regret (Regrettably)*, he refused the offer for help.

(كىشىنى ئەپسۇسلاندۇرىدىغىنى شۇكى، ئۇ ياردەم بېرىش تەكلىۋىمنى رەت قىلدى.)

He was, *however*, very interested in my other proposals.

(بىراق ئۇ مېنىڭ باشقا پىكىرلىرىمگە ناھايىتى قىزىقتى.)

## 6. تارماق جۈملىنىڭ تىپلىرى Clause Types

تاللاشقا بولىدىغان بىرقىسىم ھالەتلەرنى ۋاقتىنچە چىقىرىۋېتىپ تۇرۇپ، ھەربىر (تارماق) جۈملىنىڭ ئاساسلىق قۇرۇلمىسىنى فورمۇلا بىلەن ئىپادىلەپ چىقساق، ئۇ ھالدا بىز تۆۋەندىكى يەتتە خىل فورمۇلاغا ئېرىشەلەيمىز، بۇلارنىڭ ھەممىسىدە مەجبۇرى ئىشلىتىشكە مۇھتاج بولىدىغان بۆلەكلەرنىڭ بىرسى خەۋەر بولۇپ، ئۇ جۈملە قۇرۇلمىسىنىڭ باشقا قىسمىنىڭ نېمىلەردىن تەشكىل تېپىشىنى بەلگىلەيدۇ.

تۆۋەندىكى جۈملە قۇرۇلمىلىرىنى ئىنگلىز تىلىدىكى جۈملىلەرنىڭ پۈتكۈل دائىرىسىگە تەدبىقلاشقا بولىدىغان بولۇپ، ھەربىر جۈملە شەكلى بىر گۇرۇپپا پېئىللار بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرۈلدى:

| *Clause types تارماق جۈملىنىڭ تىپلىرى* | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|
| شەكلى | S(ئىگە) | V(خەۋەر) | O(تولدۇرغۇچى) | C(تولۇقلىغۇچى) | A(ھالەت) | |
| *S V* | Someone | was laughing | | | | (1a) |
| *S V O* | My mother | enjoys | parties | | | (2a) |
| *S V C* | The country | became | | totally independent | | (3a) |
| *S V A* | I | have been | | | in the garden | (4a) |
| *S V O O* | Mary | gave | the visitor<br>a glass of milk | | | (5a) |
| *S V O C* | Most people | consider | these books | rather expensive | | (6a) |
| *S V O A* | you | must put | all the toys | | upstairs | (7a) |

يۇقارقى يەتتە خىل شەكىلنى تۆۋەندىكى ئاساسلىق ئۈچ خىل شەكىلگە كەلتۈرۈشكە بولىدۇ:

1) ئىككىلا بۆلەك (يەنى ئىگە، خەۋەر) تىن تەركىپ تاپقان جۈملە شەكىللىرى:

$$S\ V$$

2) ئۈچ بۆلەكتىن تەركىپ تاپقان ئۈچ خىل جۈملە شەكلى:

(1) ئىگە، خەۋەر، تولدۇرغۇچى (2) ئىگە، خەۋەر، تولۇقلىغۇچى (3) ئىگە،خەۋەر، ھالەت

$$S\ V \quad + \begin{Bmatrix} O \\ C \\ A \end{Bmatrix}$$

3) تۆت بۆلەكتىن تەركىپ تاپقان ئۈچ خىل جۈملە شەكلى:

(1) ئىگە، خەۋەر، تولدۇرغۇچى، ئىككىنچى بىر تولدۇرغۇچى (2) ئىگە، خەۋەر، تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى

(3) ئىگە، خەۋەر، تولدۇرغۇچى، ھالەت

$$S\ V\ O \ + \begin{Bmatrix} O \\ C \\ A \end{Bmatrix}$$

يۇقارقى ئۈچ خىل شەكىلدە ئۈچ خىل مۇھىم پېئىل شەكلى بار :

1) **ئۆتۈمسىز پېئىللار** (INTRANSITIVE VERBS) : ئۆزى ئىپادىلىگەن ئىش-ھەرىكەت باشقا شەيئىگە ئۆتمەيدىغان پېئىللار ئۆتۈمسىز پېئىللار دېيىلىدۇ. قىسقارتىلىپ *v.i* بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. بۇنداق پېئىللار ( مەسىلەن: (1a)-جۈملىدىكى laugh) نىڭ مەنىسى مۇكەممەل بولۇپ كەينىدىن باشقا بۆلەكلەرنىڭ ئەگىشىپ كېلىشى زۆرۈر بولمايدۇ، ئۇلارنىڭ كەينىدىن كېلىدىغان بۆلەكلەر چوقۇم تاللاپ ئىشلىتىلىدىغان بۆلەكلەر بولۇشى كېرەك. بۇنداق پېئىللار كېلىدىغان جۈملىنىڭ شەكلى ئادەتتە S V بولىدۇ.

**ئۆتۈملۈك پېئىللار** (TRANSITIVE VERBS) : ئۆزى ئىپادىلىگەن ئىش-ھەرىكەت باشقا مەلۇم شەيئىگە ئۆتىدىغان پېئىللار ئۆتۈملۈك پېئىللار دېيىلىدۇ. قىسقارتىلىپ « *v.t* » بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. ئادەتتە دائىم تولدۇرغۇچى تەلەپ قىلىدىغان بارلىق پېئىللارنى ئۆتۈملۈك پېئىللار دەپ قاراشقا بولىدۇ. بۇنداق پېئىللار ( مەسىلەن: (2a)- جۈملىدىكى enjoy، (5a)-جۈملىدىكى give، (6a)-جۈملىدىكى consider، (7a)-جۈملىدىكى put ) نىڭ كەينىدىن ئادەتتە ئىسىم ۋە ئىسىم رولىدىكى بىرلىكلەر ۋە ئالماشلارنىڭ چۈشۈم كېلىش شەكىللىرى ( مەسىلەن: him، me، you، her قاتارلىقلار) نىڭ تولدۇرغۇچى بولۇپ ئەگىشىپ كېلىشى زۆرۈر بولىدۇ، تولدۇرغۇچى ئەگىشىپ كەلمىگەندە مۇكەممەل مەنە ئىپادىلىيەلمەيدۇ. بۇنداق پېئىللار ئىشلىتىلگەن جۈملىلەر $S\ V\ O$، $S\ V\ O\ O$، $S\ V\ O\ C$ ۋە $S\ V\ O\ A$ قاتارلىق شەكىللەردە كېلىدۇ.

2) **باغلىغۇچى پېئىللار** (COPULAR VERBS): ئىگە بىلەن كېيىنكى خەۋەرنى باغلاش رولىنى ئۆتەيدىغان پېئىللار باغلىغۇچى پېئىللار دېيىلىدۇ. بۇنداق پېئىللار ( مەسىلەن: (3a)-جۈملىدىكى become، (4a)-جۈملىدىكى be ) نىڭ مەنىسى بار بولسىمۇ بىراق ئېنىق ھەرىكەت ئۇقۇمى بولمىغاچقا، مۇستەقىل ھالدا خەۋەر بولالمايدۇ. ئۇلارنىڭ كەينىدىن ئىگە تولۇقلىغۇچىسى، ياكى ھالەت ئەگىشىپ كېلىدۇ. بۇنداق پېئىللار ئىشلىتىلىدىغان جۈملىلەر ئادەتتە $S\ V\ C$، $S\ V\ A$ قاتارلىق شەكىللەردە كېلىدۇ. كۆپ ئۇچرايدىغان باغلىغۇچى پېئىللاردىن BE، BECOME، SEEM، APPEAR، FEEL، SMELL، PROVE، LOOK، GROW، Get قاتارلىقلار بولۇپ، بۇلار ئاساسەن ئىگىنىڭ سالاھىيىتى، ھالىتى، ئالاھىدىلىكى ۋە خاراكتېرىنى ئىپادىلەشتە كەينىدىن باشقا بۆلەكلەرنىڭ قوشۇلۇپ كېلىشى ئارقىلىق مەنە ئىپادىلەش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولىدۇ.

ئۆتۈملۈك پېئىللارنى تېخىمۇ ئىنچىكىلەپ تۆۋەندىكىدەك تۈرلەرگە ئايرىشقا بولىدۇ:

| | |
|---|---|
| **ئۆتۈملۈك پېئىللار** | $S\ V\ O$ شەكلىدە كۆرۈلىدىغان تاق ئۆتۈملۈك پېئىللار (MONOTRANSITIVE VERBS) |
| | $S\ V\ O\ O$ شەكلىدە كۆرۈلىدىغان جۈپ ئۆتۈملۈك پېئىللار (DITRANSITIVE VERBS) |
| | $S\ V\ O\ C$ ۋە $S\ V\ O\ A$ شەكىللىرىدە كۆرۈلىدىغان بىرىكمە ئۆتۈملۈك پېئىللار (COMPLEX TRANSITIVE VERBS) |

بۇ يەردە ئېيتىلىۋاتقان «پېئىل» (VERB) دېگەن بۇ سۆز پۈتۈن بىر خەۋەر بۆلىكىنى كۆرسەتمەستىن بەلكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئىچىدىكى مەركىزى پېئىلنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: يۇقارقى مىساللاردا ئىشلىتىلگەن put دېگەن بۇ پېئىل جۈملىدە

ئاساسلىق رول ئۆتەيدىغان مەركىزى پېئىل بولۇپ، بۇ پېئىل مەلۇم بىر تولدۇرغۇچى ياكى ھالەتنىڭ چوقۇم خەۋەر بۆلۈكىگە ئەگىشىپ كېلىشىنى بەلگىلەيدۇ.

## 7. تولدۇرغۇچى ۋە تولۇقلىغۇچىلار Objects and Complements

خەۋەر (P300) توغرىسىدا تېخىمۇ چوڭقۇر مۇلاھىزە ئېلىپ بېرىشتىن ئاۋۋال باشقا ھەرخىل بۆلەكلەر ئوتتۇرىسىدىكى يەنى تولدۇرغۇچى (P306)، تولۇقلىغۇچى (P307) دەپ ئاتالغان بىرلىكلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئوخشىماسلىقلارغا دىققەت قىلىش ئىنتايىن مۇھىم. تۆۋەندە ئۇلارنىڭ پەرقى ئوتتۇرىغا قويۇلدى.

تولدۇرغۇچى ئادەتتە ئىككى خىل بولىدۇ، ئۇلار بىۋاستە تولدۇرغۇچى ۋە ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىدىن ئىبارەت.




تولۇقلىغۇچىمۇ ئىككى خىل بولىدۇ، ئۇلار ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ۋە تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسىدىن ئىبارەت.




(5a)-جۈملە (*Mary gave the visitor a glass of milk.*) دىكى *the visitor* غا ئوخشاش بىر تولدۇرغۇچى بىلەن (2a)- جۈملە ( *My mother enjoys parties* ) دىكى *parties* غا ئوخشاش يەنە بىر تولدۇرغۇچىنىڭ جۈملىدە تۇتقان رولى ئوخشاش بولمايدۇ. بىرىنچىسى *the visitor* ۋاستىلىق تولدۇرغۇچى (P306) ، ئىككىنچىسى *parties* بىۋاستە (ۋاستىسىز) تولدۇرغۇچى (P306) بولىدۇ. قانداقلا ۋاقىتتا بولمىسۇن ئەگەر جۈملە *S V O O* شەكلى (ئىككى تولدۇرغۇچى كېلىدىغان شەكىل) دە بولسىلا، ئادەتتە بىرىنچىسى ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى، ئىككىنچىسى بىۋاستە تولدۇرغۇچى بولىدۇ. گەرچە ئورۇن جەھەتتىن ئىنتايىن مۇھىم ئورۇندا بولسىمۇ، باشقا جەھەتلەردىن قارىغاندا، ۋاستىلىق تولدۇرغۇچى بىۋاستە تولدۇرغۇچىغا قارىغاندا بەكرەك تاللىنىشچانلىققا ئىگە بولىدۇ. شۇنداقلا ئۇنىڭ ئورنىغا ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنى ئالماشتۇرۇپ ئوخشاش مەنىنى ئەكس ئەتتۈرۈشكە بولىدۇ.

e.g. Mary gave a glass of milk to the visitor. (= Mary gave the visitor a glass of milk.)

ئوخشاشلا *S V C* شەكلىدە كەلگەن (3a)- جۈملىدىكى تولۇقلىغۇچى ( totally independent ) بىلەن *S V O C* شەكلىدە كەلگەن (6a)-جۈملىدىكى تولۇقلىغۇچى (rather expensive) نى سېلىشتۇرساق، *S V C* شەكلىدىكى جۈملىدە تولۇقلىغۇچى ئىگىگە ئېنىقلىغۇچى ياكى ئېنىقلىما قىلىنسا، *S V O C* شەكلىدىكى جۈملىدە تولۇقلىغۇچى تولدۇرغۇچىغا ئېنىقلىغۇچى ياكى ئېنىقلىما قىلىنىدۇ. ئىشلىتىش جەھەتتىكى بۇخىل پەرق ئادەتتە ئىگە تولۇقلىغۇچى (SUBJECT COMPLEMENT) ۋە تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچى (OBJECT COMPLEMENT) دىگەن ناملار بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، مۇشۇنداق ئەھۋاللاردا تولۇقلىغۇچى بىر سۈپەت سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ. بىراق باشقا ئەھۋاللاردا تولۇقلىغۇچى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ. شۇنداقتىمۇ تولۇقلىغۇچىلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ساقلىنىۋېرىدۇ:

*S V C* : The country became *a separated nation.* (بۇ دۆلەت مۇستەقىل دۆلەتكە ئايلاندى)

*S V O C*: Most people considered Picasso *a genius.*

(نورغۇن كىشىلەر پىكاسونى تالانت ئىگىسى دەپ قارىغان.)

*S V C* شەكلىدىكى جۈملىدە، *a separated nation* نى ئىگە (The country ) گە بېرىلگەن ئېنىقلىما دەپ چۈشىنىشكە، شۇنداقلا *S V O C* شەكلىدىكى جۈملىدە، *a genius* نى تولدۇرغۇچى (Picasso) نىڭ ئېنىقلىمىسى دەپ چۈشىنىشكە بولىدۇ.

## 8. يۆكلىمە ھالەتلەر Obligatory adverbials

تولۇقلىغۇچى بىلەن يۆكلىمە ئالماشلار ئوتتۇرىسىدا بىر خىل پاراللىللىق بولسىمۇ لېكىن يۆكلىمە ھالەتلەر ئاساسەن ئورۇننى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەر دائىرىسىگىلا چەكلىنىدۇ. تولۇقلىغۇچىلار ئىگە تولۇقلىغۇچىسى (Cs) ۋە تولدۇرغۇچى

تولۇقلىغۇچىسى (Co) دەپ ئىككى تۈرگە بۆلۈنگەندەك، يۆكلىمە ھالەتلەرنىمۇ شۇنداق تۈرلەرگە ئايرىشقا بولىدۇ. يەنى ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك يۆكلىمە ھالەت (As) ۋە تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك يۆكلىمە ھالەتلەردىن ئىبارەت. SVA شەكلىدە كۆرۈلگەن ھالەتلەر ئاساسەن ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەتلەر (As)، SVOA شەكلىدە كۆرۈلگەن ھالەتلەر ئاساسەن تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەت (Co) بولىدۇ. بۇ خىل پاراللېللىق تۆۋەندىكى مىساللاردا ئېنىق گەۋدىلىنىدۇ:

He [S] stayed [V] *very quiet* [Cs]. (ئۇ ناھايىتى تىنچ ياتتى.) [1]
He [S] stayed [V] *in bed* [As]. (ئۇ كارۋاتتا ياتتى.) [2]

They [S] kept [V] him [O] *very quiet* [Co]. (ئۇلار ئۇنى ناھايىتى تىنچلاندۇردى.) [3]
They [S] kept [V] him [O] *in bed* [Ao]. (ئۇلار ئۇنى كارۋاتتا ياتقۇزۇپ قاردى.) [4]

SVA ۋە SVOA جۈملە شەكىللىرىدە ماكاننى ئەكس ئەتتۈرگۈچىلەر پەقەت ئورۇننى ئەكس ئەتتۈرىدىغان سۆز ئىبارىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا قالماستىن بەلكى يەنە يۆنىلىشنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ( up ، down) سۆزلەرنىمۇ، قىسقا ۋاقىت مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان پەيت ياكى سورۇننى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

She put the glass *down*. (ئۇ ئىستاكاننى پەسكە قويدى.)
The next meeting will be *on the fifth of February*. (كېلەركى يىغىن بەشىنچى فېۋرالدا.)

شۇنداقلا يەنە ماكان تۇغرىسىدىكى تېخىمۇ ئابستراكت ۋە يوشۇرۇن تەسۋىرلەرمۇ مۇشۇنداق ھالەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

The road [S] is [V] *under construction* [As]. (بۇ يول ياسىلىۋاتىدۇ.)
We [S] kept [V] him [O] *off cigarettes* [Ao]. (بىز ئۇنى تاماكا چەككۈزمىدۇق.)

يەنە بىر قىسىم يۆكلىمە ھالەتلەر بولۇپ، ئۇلار گەرچە ئورۇننى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەر بولمىسۇ، بىراق جۈملىدە مەجبۇرى ئىشلىتىشكە توغرا كېلىدۇ، بۇنداق ھالەتلەر ئاساسەن ئۇسۇلنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان رەۋىشلەر بىلەن بىر قىسىم ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ. مەسىلەن:

They [S] treated [V] her [O] *kindly* [A] . (ئۇلار ئۇنىڭغا سەمىمى مۇئامىلە قىلدى.)
He [S] is [V] *without a job* [A]. (ئۇ ئىشسىز.)

## 9. ھەرخىل پېئىل شەكىللىرىنىڭ ئىشلىتىلىشى Use of different types of verbs

گراماتىكىدا پەقەت ئىگە، خەۋەر،تولدۇرغۇچىغا ئوخشاش فونكسىيىلىك كاتېگورىيەلەرنى پەرقلەندۈرۈشتىن باشقا ئۇلارنى يەنىمۇ پارچىلاپ، تېخىمۇ ئىچكىرىلەپ كىرىپ، ئۆتۈملۈك ۋە ئۆتۈمسىز پېئىل، بىۋاستە ۋە ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى، ئىگە ۋە تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى قاتارلىق ئالاھىدە كاتېگورىيىلەرنى پەرقلەندۈرۈپ، ئۇلارنىڭ ئاددى ۋە مۇرەككەپ جۈملىلەردە قانداق بىرىكىپ، قانداق فونكسىيەلەر بىلەن قانداق مەنىلەرنى ئىپادىلەيدىغان جۈملىلەرنى تۈزىدىغانلىقىنى بىلىش ئىپادىلەش ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرۈش ۋە بۇ تىلنى پۇختا ئىگەللەشنىڭ زۆرۈر شەرتى ھېسابلىنىدۇ. مۇشۇ نۇقتىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئىنگلىز تىلىدا مۇھىم كاتېگورىيە ھېسابلىنىدىغان پېئىللارنىڭ ھەرخىل جۈملىلەردە كېلىش شەكىللىرى ئوتتۇرىغا قويۇلدى.

تۆۋەندە كۆپ ئۇچرايدىغان بەلگىلەر ۋە ئۇلارنىڭ مەنىسى بېرىلدى:

As : ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەت Cs : ئىگە تولۇقلىغۇچى Oi : ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى
Ao : تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەت Co : تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى Od : بىۋاستە تولدۇرغۇچى
Infinitive: پېئىللارنىڭ چەكلىمىسز شەكلى transitive: ئۆتۈملۈك پېئىل
Copular : باغلىغۇچى پېئىللار

جۈملە ئۆزەكلىرىگە ئاساسەن پېئىللارنى تۈرگە ئايرىش :

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| *S V* | S | V (Infinitive) | | | |
| | Prices | rose | | | (1) |
| *S V O* | S | V (transitive) | Od | | |
| | Buvinur | enjoys | Uighur classical music | | (2) |
| *S V C* | S | V (copular) | Cs | | |
| | Your face | seems | familiar | | (3) |
| *S V A* | S | V (copular) | As | | |
| | My sister | lives | next door | | (4) |
| *S V O O* | S | V (transitive) | Oi | Od | |
| | We all | wish | you | a happy birthday | (5) |
| *S V O C* | S | V (transitive) | Od | Co | |
| | He | has found | this problem | rather difficult· | (6) |
| *S V O A* | S | V (transitive) | Od | Ao | |
| | The doorman | showed | the guests | into the drawingroom | (7) |

يۇقارقى جەدۋەلدىكى جۈملىلەرنىڭ تەرجىمىسى:

(1) باھا ئۆرلىدى.
(2) بۈۋىنۇر ئۇيغۇر كىلاسسىك مۇزىكىلىرىنى ياخشى كۆرىدۇ.
(3) چىرايىڭىز تونۇشتەك كۆرۈنىدۇ.
(4) سىڭلىم قوشنا ئۆيدە ئولتۇرىدۇ.
(5) بىز ھەممەيلەن تۇغۇلغان كۈنىڭىزنىڭ قۇتلۇق بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز.
(6) ئۇ بۇمەسىلىنى خېلىلا قىيىن ھېس قىلدى.
(7) مۇلازىم مېھمانلارنى مېھمانخانىغا باشلىدى.

## 10. ئەسلى جۈملە ۋە مەجھۇل جۈملە قۇرۇلمىلىرى Active and passive structures

ئىنگلىزتىلىدىكى جۈملىلەرنى ئادەتتە ئىش ھەرىكەتنىڭ ئورۇنلىنىش ئەھۋالىغا ئاساسەن ئىككى تۈرگە يەنى ئەسلى جۈملە (active sentence) ۋە مەجھۇل جۈملە (passive sentence) دەپ ئايرىشقا بولىدۇ.

ئەسلى جۈملە- جۈملىنىڭ ئىگىسى ئىش- ھەرىكەتنىڭ سۇبيېكتى بولىدىغان جۈملە. بۇنداق جۈملىلەردە ئىش-ھەرىكەت جۈملىنىڭ ئىگىسى تەرىپىدىن ئورۇنلانغان بولىدۇ.

مەجھۇل جۈملە- جۈملىنىڭ ئىگىسى ئىش- ھەرىكەتنىڭ ئوبيېكتى بولىدىغان جۈملە. بۇنداق جۈملىدىكى ئىش-ھەرىكەت جۈملىنىڭ ئىگىسى تەرىپىدىن ئورۇنلانغان بولماستىن بەلكى، جۈملىنىڭ ئىگىسى ئىش-ھەرىكەتنىڭ ئورۇندالغۇچىسى بولۇپ قالىدۇ ياكى ئىش ھەرىكەتنىڭ كىم تەرىپىدىن ئورۇندالغانلىقى ئانچە مۇھىم بولمايدۇ.

مەلۇم بىر ئەسلى جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسىنى ئىگە قىلىپ تۈرۈپ مۇشۇ جۈملىدىكى ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلىمەكچى بولۇپ تۈزگەن جۈملە مۇقەررەر ھالدا مەجھۇل جۈملە بولۇپ چىقىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا بارلىق مەجھۇل جۈملىلەردە by بىلەن كەلگەن سۆز بىرىكمىلىرى ماس مەنىدىكى ئەسلى جۈملىلەرنىڭ ئىگىسى بولۇپ كېلىدۇ. گەرچە بەزى جۈملىلەردە by بىلەن كىلىدىغان سۆز بىرىكمىلىرى قىسقارتىلىۋېتىلىسمۇ، بىراق ئەمەلىيەتتە مەۋجۇت ھالەتتە ئىشلىتىۋەرسەك بولىدۇ، يەنى بارلىق مەجھۇل جۈملىلەردە by بىلەن تۈزۈلگەن سۆزبىرىكمىسى بولىدۇ.

بۇ ئىككى خىل جۈملىنىڭ سېلىشتۇرمىسى ۋە تۈزۈلۈش ئۇسۇلى تۆۋەندىكى جەدۋەلدە بېرىلدى:

| *S V O* شەكىلدىكى جۈملە | |
|---|---|
| S V Od   A number of people saw the accident. نۇرغۇن كىشىلەر بۇ ۋەقەنى كۆرگەن. | ئەسلى شەكلى |
| S V (A)   The accident was seen (by a number of people).<br>مەجھۇل شەكلىنىڭ مەنىسىمۇ جىق پەرقلىنىپ كەتمەيدۇ. ئەگەر تەرجىمە قىلىش توغرا كەلسە «ۋەقە نۇرغۇن كىشىلەر تەرىپىدىن كۆرۈلدى» دەپ تەرجىمە قىلساقمۇ ياكى ئەسلى شەكلىنىڭ تەرجىمىسىدەك قىلساقمۇ بولىۋېرىدۇ. بىراق ئىككى جۈملىنىڭ پەرقى ئىش ھەرىكەتنىڭ كىم تەرىپىدىن ئورۇندالغانلىقىدا ئىپادىلىنىدۇ | مەجھۇل شەكلى |

| *S V O O* شەكىلدىكى جۈملە | |
|---|---|
| S V Oi Od   My father gave me the watch. دادام ماڭا بۇ سائەتنى بەردى. | ئەسلى شەكلى |
| S V Od (A)   (1) I was given this watch (by my father).<br>ماڭا (دادام تەرىپىدىن) بۇسائەت بېرىلدى.<br>S V Oi (A)   (2) This watch was given to me (by my father).<br>بۇ سائەت ماڭا (دادام تەرىپىدىن) بېرىلگەن. | مەجھۇل شەكلى |

| *S V O C* شەكىلدىكى جۈملە | |
|---|---|
| S V Od Co   Edison considered him a genius. ئېدىسون ئۇنى تالانت ئىگىسى دەپ ئويلىدى. | ئەسلى شەكلى |
| S V Cs (A)   He was considered a genius (by Edison).<br>ئۇ ئىدىسون تەرىپىدىن تالانت ئىگىسى دەپ قارالدى. | مەجھۇل شەكلى |

| *S V O A* شەكىلدىكى جۈملە | |
|---|---|
| S V Od Ao   An intruder must have placed the ladder there.<br>ئوغرى چوقۇم مۇشۇ يەرگە شوتىنى قويغان. | ئەسلى شەكلى |
| S V As (A)   The ladder must have been placed there (by an intruder).<br>شوتا چوقۇم (ئوغرى تەرىپىدىن) مۇشۇ يەرگە قويۇلغان. | مەجھۇل شەكلى |

***ئەسكەرتىش:***

يەنە بىر قىسىم پېئىللار بولۇپ، ئۇلار S V O شەكىلگە ماس كەلمەيدۇ. كۆپ ئۇچرايدىغانلىرىدىن have، cost، resemble قاتارلىقلار بار. مەسىلەن:

John had the book. (جوندا ئۇكىتاپ بار ئىدى.)

The book was had by John. (خاتا)

ۋاسىتىلىك تولدۇرغۇچىنىڭ ئورنىغا ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆزبىرىكمىسىنى ئىشلەتكەندە ئۇنى بىۋاستە تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىدىن ئىشلەتسەك بولىدۇ. ئۇ چاغدا *S V O O* شەكلىنى *S V O A* شەكىلگە ئايلاندۇرۇشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

She sent Jim a card ~ She sent a card *to Jim*. (ئۇ جىمغا بىر ئاتكىرتكا ئەۋەتتى.)

She left *Jim* a card ~ She left a card *for Jim*. (ئۇ جىمغا بىر ئاتكىرتكا قالدۇرۇپ قويدى.)

# Phrases سۆز بىرىكمىلىرى

## 11. جۈملە بۆلىكى بولىدىغان سۆز بىرىكمىلىرى Phrases as clause elements

جۈملە قۇرۇلمىسىدىكى بىرلىكلەر سۆز بىرىكمىلىرى ياكى بېقىندى (ئىككىنچى قاتلام) تارماق جۈملىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ. يۇقىرىدا تارماق جۈملىلەر توغرىسىدا توختالدۇق. ئەمدى سۆزبىرىكمىلىرى توغرىسىدا توختىلىمىز. تۆۋەندىكى كۆرسەتمىدە

ئىنگلىزتىلىدىكى جۈملىلەرنى تۈزۈشتە مۇھىم رول ئوينايدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسى، پېئىل سۆز بىرىكمىسى، سۈپەت سۆز بىرىكمىسى، رەۋىش سۆز بىرىكمىسى ۋە ئالدى قوشۇلغۇچلىق سۆز بىرىكمىسى قاتارلىقلارنىڭ جۈملىدە قانداق روللارنى ئۆتەيدىغانلىقى كۆرسىتىلگەن:




سۆزبىرىكمىلىرى قايسى جۈملە بۆلەكلىرى بىلەن تۇتاشتۇرۇلغان بولسا، شۇ سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ دەل ئاشۇنداق بۆلەك بولۇش رولى بارلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئۈزۈك سىزىق بىلەن تۇتاشتۇرۇلغانلىرى سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ قىسمەن ئەھۋاللاردا كۆرسىتىلگەن شۇ خىل بۆلەك بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن، ئۈزۈك سىزىق بىلەن تۇتاشتۇرۇلغان رەۋىش سۆز بىرىكمىسى بىلەن ئالدى قوشۇلغۇچلىق سۆز بىرىكمىسى قىسمەن ئەھۋاللاردا ئىگە بولۇپ كېلىدۇ، ئالدى قوشۇلغۇچلىق سۆز بىرىكمىسى قىسمەن ئەھۋاللاردا تولۇقلىغۇچى بولۇپ كېلىدۇ.

ھەربىر سۆز بىرىكمىسى شۇ سۆز بىرىكمىسى ئىچىدە زۆرۈر بولغان، ھەم ئاساسلىق رول ئوينايدىغان سۆز تۈركۈمى نامىنى ئاساس قىلىپ ئاتىلىدۇ. بۇخىل رول ئوخشاش بولمىغان سۆزبىرىكمىلىرىدە ئوخشاش بولمايدۇ، سۆزلەرنىڭ بۇنداق رولىنى جۈملىنىڭ زۆرۈربولغان ياكى بولمىغان بۆلەكلىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق نوقتىسىدىن تەكشۈرۈش مۇمكىن.

سۆز بىرىكمىلىرى ئايرىم-ئايرىم ھالدا بېشى بار (HEADED) سۆز بىرىكمىسى ۋە بېشى يوق (NONHEADED) سۆز بىرىكمىسى دەپ ئىككىگە بۆلىنىدۇ. بىر زۆرۈر بىرلىك ۋە باشقا قىسقارتىۋېتىشكە بولىدىغان بىرقانچە بىرلىكلەردىن تەركىب تاپقان سۈپەت سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشاش سۆز بىرىكمىسى بېشى بار سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ. ئىككى دانە زۆرۈر بولغان بىرلىك (ئالدى قوشۇلغۇچى ۋە ئالدى قوشۇلغۇچى تولۇقلىغۇچىسى) تىن تەركىپ تاپقان ئالدى قوشۇلغۇچلىق سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشاش سۆز بىرىكمىلىرى بېشى يۇق سۆز بىرىكمىسى ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن:

HEADED: Adjective Phrase




NONHEADED: Prepositional Phrase




يۇقىرىدىكى قۇرۇلمىلارغا ئاساسلانغاندا، I went to London دېگەن جۈملىدىكى London نىمۇ، ياكى to نىمۇ قىسقارتىۋېتىشكە بولمايدۇ. I went to ياكى I went London دېگەن ھەرئىككىلا جۈملە خاتا. بىراق This is very important indeed دېگەن جۈملىدىكى Very، indeed قاتارلىق تولۇقلىغۇچى سۆزلەرنى قىسقارتىۋېتىشكە بولىدۇ. بىراق important زۆرۈر بولغان بىرلىك بولغاچقا ئۇنى قىسقارتىۋېتىشكە بولمايدۇ. يەنى This is very indeed دېسەك خاتا بولىدۇ.

بېشى بار سۆز بىرىكمىلىرى (HEADED PHRASES) قۇرۇلمىسى ئىچىدىكى زۆرۈر بولغان بىرلىك شۇ قۇرۇلمىنىڭ بېشى (HEAD) دېيىلىدۇ. رەۋىش سۆز بىرىكمىسمۇ بۇجەھەتتىن سۈپەت سۆز بىرىكمىلىرىگە ئوخشىشىپ كېتىدۇ. بىراق ئاساسلىق سۆز بىرىكمىلىرىدىن ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى بىلەن پېئىل سۆز بىرىكمىلىرى بۇلارغا دېگۈدەك ئوخشىشىپ كەتمەيدۇ. ئۇلارغا نىسبەتەن بېشى بار ياكى يوق بولۇشتەك پەرق ئانچە يېتەرلىك ئەمەس.

## 12. ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى ۋە پېئىل سۆزبىرىكمىلىرى Verb phrases and noun Phrases

سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ رولىدىن قارىغاندا، ئىسىم ۋە پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئەڭ مۇھىم سۆزبىرىكمىلىرى كاتىگورىيەلىرى ھېسابلىنىدۇ. يۇقارقى مىساللارغا دىققەت قىلساق، پېئىل سۆز بىرىكمىلىرى جۈملىدە خەۋەر رولىنى ئۆتەيدۇ. ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى بولسا تېخىمۇ كۆپ ئالاھىدىلىكى بىلەن مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ.

ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى خەۋەردىن باشقا جۈملىنىڭ ھەرقانداق بىر بۆلۈكى بولۇپ كېلەلەيدۇ. ئەمەلىيەتتە بىر بايان جۈملە ئادەتتە بىر پېئىل سۆز بىرىكمىسى ۋە ئاز بولغاندا بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلگەن بولىدۇ.

پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئادەتتە ئاساسلىق پېئىل ۋە ياردەمچى پېئىلدىن تۈزۈلىدۇ. شۇنداقلا قىسقارتقىلى بولمايدىغان، يەنى ئەڭ قىسقا پېئىل سۆز بىرىكمىسمۇ بىر ئاساسلىق پېئىلنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ، ھەمدە زۆرۈر بولمىغاندا ياردەمچى پېئىلنى ئۆز ئىچىگە ئالمىسىمۇ بولىۋېرىدۇ. مۇستەقىل تارماق جۈملىلەردە ئاساسلىق پېئىل بولغان چەكلىمىسىز پېئىل ئادەتتە ياردەمچى پېئىللار بىلەن كېلىدۇ. ياردەمچى پېئىللارنى قىسقارتىۋېتىشكە بولمايدۇ.

Kahar *can play* the tambur· (قاھار تەمبۇر چالالايدۇ.)

ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىگە كەلسەك، بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىمۇ بىر مەركىزى بىرلىك ياكى بېشى بولىدۇ، باشقا بىرلىكلەر تاللىنىپ قوشۇلىدۇ. تۆۋەندىكى مىسالدا كۆرسىتىلگەندەك، ئەگەر بىز كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنى بىرلىك شەكىلدىكى سۆز بىرىكمىسىگە ئايلاندۇرىۋەتسەك بۇ مەركىزى بىرلىك ياكى بېشى ئادەتتە يالغۇز كېلەلمەيدۇ. كۆپ قىسىم ئىسىملارغا a(n) غا ئوخشاش چەكلىمە سۆزلەر (5-بابتا) نى ئىشلىتىش زۆرۈر بولىدۇ.

The room contains:
- (some) (beautiful) (French) vases·
  (بۇ ئۆيدە بىرقانچە نەپىس فرانسىيە لوڭقىسى بار.)
- a (beautiful) (French) vase·
  (بۇ ئۆيدە بىر دانە نەپىس فرانسىيە لوڭقىسى بار)

يەنە بىر تەرەپتىن ئېيتقاندا، ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى باشقا بېشى بار قۇرۇلمىلاردەك كەلمەيدۇ، بەزى ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىدە تاللاشقا بولىدىغان بىرلىكلەر بولسا بەزىلىرىدە بولمايدۇ. بەزى بىرلىكلەرنى چوقۇم ئىشلىتىش زۆرۈر بولىدۇ. بەزى ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىدە مۇھىم بولغان بىرلىك (بېشى) چوقۇم باشقا بىرلىكلەرنىڭ ھەمراھلىقىدا بىللە كېلىشى كېرەك، بەزىلىرىدە مۇھىم بولغان بىرلىك باشقا بىرلىكلەرنىڭ ھەمراھلىقىدا كېلەلمەيدۇ.

## .13 سۆز بىرىكمىسى قۇرۇلمىلىرىنىڭ توپلىمى Summary of Phrase Structures

تۆۋەندە ھەربىر خىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى بېرىلدى :

1) **پېئىل (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسى** (VERB PHRASE) ئۆزى يالغۇزلا سۆز بىرىكمىسى بولالايدىغان بىر ئاساسلىق پېئىل ياكى ئەڭ كۆپ بولغاندا تۆتكىچە بولغان ياردەمچىلىك رولىنى ئۆتەيدىغان پېئىللارنىڭ قوشۇلىشى بىلەن كەلگەن بىر ئاساسلىق پېئىلدىن تەركىپ تاپىدۇ. پېئىل سۆز بىرىكمىسى جۈملىدە ئاساسەن خەۋەر رولىنى ئۆتەيدىغان بولغاچقا، جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلۈكىنىڭ قاتلاملىرىغىمۇ دەل مۇشۇ سۆز بىرىكمىلىرى قۇرۇلمىسىنى تەدبىقلاشقا بولىدۇ.

| | Auxiliary(ies) ياردەمچى سۆز(لەر) | Main verb مەركىزى پېئىل |
|---|---|---|
| The ship | | (1) Sank |
| | was | (2) sinking |
| | has been | (3) sunk |
| | must have been | (4) sinking |
| | may have been being | (5)sunk |

يۇقارقى جۈملىلەرنىڭ تەرجىملىرى:

(1) بۇ كېمە چۆكۈپ كەتتى. (2) بۇ كېمە چۆكۈپ كېتىۋاتاتتى. (3) بۇ كېمە چۆكتۈرۈلۈۋېتىلدى. (4) بۇ كېمە چوقۇم چۆكۈپ كېتىۋاتىدۇ. (5) بۇ كېمە ئېھتىمال چۆكتۈرۈلۈپ كېتىۋاتىدۇ.

2) ئىسىم (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسى (NOUN PHRASE) ئادەتتە بىر ئاساسلىق ئىسىم (بېشى) ۋە بېشى بولغان بىرلىكنى مەجبۇرى ياكى تاللاش يۈسۈندا بەلگىلەيدىغان ۋە ئۇنى ماسلاشتۇرىدىغان ياكى سۆز بىرىكمىسىدىكى باشقا بىرلىكنى تولۇقلاپ كېلىدىغان بىرلىكلەردىن تۈزۈلىدۇ:

| | ئىسىم (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسى | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| | چەكلىمە سۆز determinative | ئالدى ئېنىقلىغۇچى Premodification | بېشى head | ئارقا ئېنىقلىغۇچى Post modification | |
| | | | | | تولۇقلىغۇچى Complementation |
| I remember | …………… | ………………… | (1)him | ……………… | ……………… |
| | …………… | ………………… | (2)Peter | ……………… | ……………… |
| | Alice’s | ………………… | (3)wedding | ……………… | ……………… |
| | that | ………………… | (4)girl | with the red hair | ……………… |
| | all those | fine warm | (5)days | in the country last year | ……………… |
| | a | better | (6)story | ……………… | than that |
| | the | best | (7)trip | ……………… | that I ever had |
| | a | good | (8)trip | that I once had | ……………… |

يۇقارقى جۈملىلەرنىڭ تەرجىمىلىرى:

(1) مەن ئۇنى ئەسلەيمەن. (2) مەن پېتىرنى ئەسلەيمەن. (3) مەن ئەلىسىنىڭ توي مۇراسىمىنى ئەسلەيمەن. (4) مەن ئاشۇ قىزىل چاچلىق قىزچاقنى ئەسلەيمەن. (5) مەن ئۆتكەن يىلى يېزىدا ئۆتكۈزگەن ئاشۇ ئىللىق گۈزەل كۈنلەرنى ئەسلەيمەن. (6) ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىراق بىر ھېكايە ئىسمىدە. (7) مەن ئەڭ كۆڭۈللۈك بولغان ئاشۇ قېتىملىق سەپىرىمنى ئەسلەپ تۇرىمەن. (8) مەن بۇرۇن قىلغان بىر قېتىملىق ياخشى ساياھىتىمنى ئېسىمدىن چىقارمايمەن.

3) سۈپەت (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىلىرى (ADJECTIVE PHRAS ) بىر ئاساسلىق بولغان (بېشى) سۈپەت ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېلىدىغان باشقا ماسلاشتۇرغۇچى بىرلىكلەردىن تەركىب تاپىدۇ.

| | ئالدى ئېنىقلىغۇچى premodification | بشى Head | ئارقا ئېنىقلىغۇچى Post modification | |
|---|---|---|---|---|
| | | | | تولۇقلىغۇچى |
| The weather was | …………………… | (1)pleasant | …………………… | …………………… |
| | too | (2)hot | …………………… | to be enjoyable |
| | incredibly | (3)cold | …………………… | …………………… |
| | …………………… | (4)pleasant | enough | …………………… |

يۇقارقى جۈملىلەرنىڭ تەرجىمىلىرى:

(1) ھاۋا ناھايىتى ياخشى ئىدى. (2) ھاۋا چىدىغۇسىز ئىسسىپ كەتكەن ئىدى. (3) ھاۋا ئىشەنگۈسىز دەرىجىدە سوغۇق ئىدى. (4) ھاۋا ناھايىتى يېقىشلىق ئىدى.

4) رەۋىش (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسى (VERB PHRASE) رەۋىش سۆز بىرىكمىسمۇ قۇرۇلما جەھەتتىن سۈپەت سۆزبىرىكمىلىرىگە ئوخشىشىپ كېتىدۇ. بىرلا پەرقى رەۋىش سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئاساسى بىرلىكى (بېشى) رەۋىشتىن، سۈپەت سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئاساسلىق بىرلىكى (بېشى) سۈپەتتىن تەركىب تاپىدۇ.

| | predmodification | Head | Postmodification | |
|---|---|---|---|---|
| | | | | complementation |
| I spoke to him | | yesterday | | |
| | quite | often | | |
| | very | severely | indeed | |
| | as | clearly | | as I could |

يۇقارقى جۈملىلەرنىڭ تەرجىمىلىرى:

(1) مەن ئۇنىڭ بىلەن تونۇگۈن سۆزلەشتىم. (2) مەن ئۇنىڭ بىلەن دائىم دېگۈدەك سۆزلەشتىم. (3) ئەمەلىيەتتە مەن ئۇنىڭ بىلەن ناھايىتى كەسكىن سۆزلەشتىم. (4) مەن ئۇنىڭ بىلەن ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە ئېنىق سۆزلەشتىم.

5) **ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆزبىرىكمىسى** (PREPOSITIONAL PHRASE) بىر ئالدى قوشۇلغۇچى ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كەلگەن ئالدى قوشۇلغۇچى تولۇقلىغۇچىسىدىن تەركىپ تاپىدۇ. بۇ سۆز بىرىكمىسىنىڭ بىشى بولمايدۇ، ھەرقايسى بىرلىكلەر ئوخشاشلا مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ، بىرەرسى چۈشۈپ قالسا بۇنداق سۆز بىرىكمىسى مەجۇت بولۇپ تۇرالمايدۇ.

| | Preposition ئالدى قوشۇلغۇچى | Prepositional complement ئالدى قوشۇلغۇچى تولۇقلىغۇچىسى |
|---|---|---|
| I met her | for<br>at<br>on<br>by | lunch<br>the corner of the square<br>Saturday morning<br>a strange coincidence |

يۇقارقى جۈملىلەرنىڭ تەرجىمىلىرى:

(1) مەن چۈشلۈك تاماقتا بىللە بولۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشتۈم. (2) مەن ئۇنىڭ بىلەن مەيداننىڭ بىر بۇلۇڭىدا كۆرۈشتۈم. (3) مەن ئۇنىڭ بىلەن شەنبە كۈنى ئەتىگەندە كۆرۈشكەن. (4) مەن ئۇنىڭ بىلەن تاساددىپى كۆرۈشۈپ قالدىم.

# Word classes سۆزتۈركۈملىرى

## 14. سۆز تۈركۈملىرى توغرىسىدا قىسقىچە چۈشەنچە Introduction on word classes

سۆز بىرىكمىلىرى توغرىسىدىكى بايانلاردىن ھەرخىل سۆز تۈركۈملىرىنىڭ خىلمۇ- خىل سۆز بىرىكمىلىرىدە ئۆز ئالاھىدىلىكى بىلەن سۆز بىرىكمىلىرىنى خاسلىقتا ئىگە قىلىدىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق، دېمەك سۆزلەر تىلدىكى مەنە ئىپادىلىيەلەيدىغان ئەڭ كىچىك بىرلىك بولۇش سۈپىتى بىلەن ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىك ۋە تۈرلەرگە ئىگە بولىدۇ. سۆزلەرنىڭ قايسى تۈرگە تەۋە ئىكەنلىكىنى بىلىش سۆز بىرىكمىلىرى تەركىبىنى جايىدا ئورۇنلاشتۇرۇشقا پايدىلىق بولۇپلا قالماستىن بەلكى يەنە جۈملە تەركىبىدىكى ھەرقايسى بىرلىكلەرنى مۇۋاپىق ئورۇنلاشتۇرۇپ مەنە ئىپادىلەش راۋانلىقىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتا ھالقىلىق رول ئوينايدۇ. بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان سۆز تۈركۈمى مەنىلىرى ۋە ئۆزلىرىگە خاس گرامماتىكىلىق خۇسۇسىيەتلىرىگە ئاساسەن تۈرگە ئايرىپ توپلانغان سۆزلەر توپىنى كۆرسىتىدۇ. ئىنگلىزتىلىدىكى سۆزلەر ئۆزلىرىنىڭ گرامماتىكىلىق خۇسۇسىيەتلىرى، مەنە دائىرىسى ۋە مەنە ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن تۈۋەندىكى تۈركۈملەرگە بۆلۈنىدۇ.

### (a) يېپىق سۆزلەر تۈركۈمى CLOSED CLASSES

بۇ تۈركۈمدىكى سۆزلەر تەرەققىيات ئىستىقبالى جەھەتتە يېڭى سۆزلەرنىڭ ۋۇجۇتقا كېلىش مومكىنچىلىكى بولمىغان، مەنە جەھەتتىن مۇستەقىللىقتا ئىگە بولمىغان، باشقا سۆزلەر بىلەن مەلۇم گرامماتىكىلىق باغلىنىش ئارقىلىق ئاندىن مەنە تۈسىگە ئىگە بولالايدىغان، ئۆزى مەنسۇپ بولۇپ تۇرغان سۆز تۈركۈملىرىدىن ئايرىلغاندا ئۆزىنىڭ مەنە ۋە گرامماتىكىلىق خۇسۇسىيەتلىرىدىن مەھرۇم بولىدىغان سۆزلەر تۈركۈمىنى كۆرسىتىدۇ. بۇلارنىڭ ئىچىدە ئالماشلاردىن باشقا سۆز تۈركۈمى ياردەمچى سۆزلەر تۈركۈملىرى ھېسابلىنىدۇ، ھەمدە ئۆزى مۇستەقىل ھالدا سۆز بىرىكمىسى تەشكىل قىلالمايدۇ.

| | | |
|---|---|---|
| Preposition – | *of, at, in, without, in spite of* | ئالدى قوشۇلغۇچى - |
| Pronoun – | *he, they, anybody, one, which* | ئالماش - |
| Determiner – | *the, a, that, every, some* | چەكلىمە سۆز - |
| Conjunction – | *and, that, when, although* | باغلىغۇچى سۆز - |
| Modal verb – | *can, must, will, could* | تۈس پېئىل - |
| Primary verb – | *be, have, do* | تۈپ پېئىل- |

(b) ئوچۇق سۆزلەر تۈركۈمى  OPEN CLASSES

بۇ تۈردىكى سۆزلەر يېپىق سۆزلەر تۈركۈمىدىكى سۆزلەرنىڭ ئەكسىچە تەرەققىيات يولى ئوچۇق، جەمئىيەت تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ يېڭى سۆزلەر ۋۇجۇتقا كېلىش مۇمكىنچىلىكى بولغان، مەنە ۋە گرامماتىكىلىق خۇسۇسىيەتلەر جەھەتتىن مۇستەقىللىققا ئىگە بولغان سۆزلەر تۈركۈمىنى كۆرسىتىدۇ.

Noun – *John, room, answer, play* ئىسىم
Adjective – *happy, steady, new, large, round* سۈپەت
Full verb – *search, grow, play* مۇكەممەل پېئىل
Adverb – *steadily, completely, really* رەۋىش

بۇ ئىككى تۈردىن باشقا يەنە كىچىكرەك كاتېگورىيەلەردىن تۆۋەندىكىلەر بار:

(c) سانلار  Numerals – one, two, three, first, second, third
(d) ئۈندەش سۆزلەر  Interjections – oh, ah, ugh, phew

بۇلاردىن باشقا بۇنداق تۈرلەرگە ئايرىش ماس كەلمەيدىغان يەنە بىرقىسىم ئازساندىكى ئايرىم فونكسىيىلىك سۆزلەر ( مەسىلەن: ئىنكار شەكلىنىڭ بەلگىسى not ۋە ئېنىقسىز شەكلىنىڭ بەلگىسى to قاتارلىقلار) بار.

گرامماتىكىلىق قاتلامدىكى ئاساسلىق بىرلىك سۆزلەر كېيىنكى بابلاردا سۆز تۈركۈملىرى ئاساس قىلىنىپ سۆزلىنىدۇ.

# ئاساسلىق جۈملە شەكىللىرىدىكى ئۆزگىرىشلەر
# Variations on the basic sentence patterns

## 15. ئىگە ۋە خەۋەر Subject and Predicate

يۇقىرىدا تارماق جۈملىدىن سۆزلەرگىچە بولغان گرامماتىكىلىق قاتلاملار ئۈستىدە مۇلاھىزە يۈرگۈزۈش ئارقىلىق ئىنگلىزتىلىدىكى تارماق جۈملىلەرنىڭ تەركىبلىرىنى بىر قۇر كۆرۈپ ئۆتتۇق. ئەمدى بىر پۈتۈن ئاددىي جۈملىنىڭ قۇرۇلمىسىنى چىقىش قىلىپ تۇرۇپ جۈملە توغرىسىدا قايتىدىن مۇلاھىزە يۈرگۈزىمىز.

ئەنئەنىۋى نۇقتىدىن قارىغاندا، ئاددىي جۈملىلەر ئادەتتە ئىگە ۋە خەۋەردىن ئىبارەت ئىككى ئاساسلىق قىسىمغا بۆلۈنىدۇ. بۇنىڭدىن بىز تارماق جۈملىلەردە ئىگىنىڭ باشقا ئەگىشىپ كېلىدىغان بۆلەكلەر ( يەنى خەۋەر ۋە باشقا تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى، ھالەتلەر تۈپلىمى) دىن پەرقلىنىپ تۇرىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز:

SUBJECT PREDICATE
Habibe buys her vegetables in the market. (ھەبىبە كۆكتاتلىرىنى بازاردىن سېتىۋالىدۇ.)
The bus arrived late today. (بۈگۈن ئاپتوموبىل كېچىكىپ يېتىپ كەلدى.)
Tigers are carnivorous. (يولۋاس گۆشخور ھايۋان.)

بۇخىل بۆلۈش گرامماتىكىلىق قۇرۇلما بىرلىكلىرىدىن كۆرە لوگىكىلىق كاتېگورىيە سۈپىتىدىكى بايانغا بەكرەك ماس كېلىدۇ. شۇڭلاشقا ئىگە جۈملىنىڭ تېمىسىنى ئېنىقلاپ بېرىدىغان بىرلىك سۈپىتىدە تەسۋىرلەنسە، خەۋەر ئىگە ئۈچۈن ئوتتۇرىغا قويۇلغان بولىدۇ. ئادەتتە ئىنگلىز تىلى گرامماتىكىسى تەسۋىرىدە بىز خەۋەرنى كىچىك قۇرۇلما بىرلىكلىرىگە ئايرىشتەك زۆرۈرىيەتكە كۆپ ئۇچرىمايمىز. بۇخىل بۆلۈش ئۆگەنگۈچىنىڭ سوراق جۈملە ۋە ئىنكار جۈملىلەرنىڭ قانداق تۈزۈلىدىغانلىقىنى، مەلۇم ياردەمچى سۆزنىڭ قانداق ئورۇنلاشتۇرۇلىدىغانلىقىنى، قايسى خىل شەكىلدىكى كۈچەيتىشنىڭ قولغا كەلتۈرۈلىدىغانلىقىنى چۈشىنىۋېلىشىمىزغا ياردەم بېرىدۇ.

## 16. فونكسىيىلىك پېئىل ۋە خەۋەر بايانى Operator and predication

ئوخشاش بولمىغان جۈملە شەكىللىرى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە ئاساسەن خەۋەرنى فونكسىيىلىك پېئىل ۋە خەۋەر بايانىدىن ئىبارەت ئىككى تارماق بۆلەككە ئايرىۋېتىشكە بولىدۇ. فونكسىيىلىك پېئىل ياردەمچى پېئىللار ئىچىدىكى سوراق جۈملە ياكى ئىنكار جۈملىلەرنى ياساش رولىغا ئىگە بولىغان پېئىللارنى كۆرسىتىدۇ. خەۋەر بايانى خەۋەر تەركىبىدىكى فونكسىيىلىك پېئىللاردىن باشقا شۇ جۈملىدىكى ئاساسلىق مەنىنى ئىپادىلەپ كېلىدىغان بۆلەكنى كۆرسىتىدۇ. ھەممە ئاددىي جۈملىلەردە فونكسىيىلىك پېئىللار بولىۋەرمەيدۇ، ئەگەر بولۇپ قالسا بۇ پېئىل ئادەتتە بىرىنچى ياكى بىردىنبىر ياردەمچى پېئىل (Auxiliary) دىن ئىبارەت بولۇپ، ئىگىگە ئەگىشىپلا كېلىدۇ، ئادەتتە سوراق جۈملىلەرنى تۈزۈشتە ناھايىتى مۇھىم رول ئوينايدۇ. (مۇستەقىل تارماق جۈملە- independent Clause، ياردەمچى پېئىل – Auxiliary)




[ (1) ئۇ قىزچاققا بىرتال ئالما بەردى. (2) ئۇ قىزچاققا بىر تال ئالما بەردىمۇ؟ ]

يۇقارقىغا ئوخشاش ئۇسۇلدا ئىگە بىلەن فونكسىيىلىك پېئىلنى ئالماشتۇرىۋېتىش ئارقىلىق بايان جۈملىلەرنى Yes ياكى No بىلەن جاۋاپ بېرىشكە بولىدىغان سوراق جۈملىلەرگە ئايلاندۇرىۋېتىشكە بولىدۇ. فونكسىيىلىك پېئىللارنىڭ يەنە كۆپ قىسمى Wh- بىلەن باشلىنىدىغان سوراق جۈملىلەرنى تۈزۈشتە مۇھىم رولى بار.

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| (1) | | John | is | inviting somebody to dinner | |
| (2) | Who(m) | is | John | inviting | to dinner ? |

(1) جون بىرسىنى تاماققا تەكلىپ قىلىۋاتىدۇ. (2) جون كىمنى تاماققا تەكلىپ قىلىۋاتىدۇ؟

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| (3) | | The gold | has | been hidden somewhere. |
| (4) | Where | has | the gold | been hidden? |

(3) ئالتۇن مەلۇم بىر ئورۇنغا يوشۇرۇلۇپ قويۇلدى. (4) ئالتۇن قەيەرگە يوشۇرۇپ قويۇلدى؟

ئىنكار شەكىللەردىمۇ ئوخشاشلا فونكسىيىلىك پېئىللارنى ئىشلىتىش زۆرۈر بولىدۇ: بىر تەستىق جۈملىنى ئىنكار جۈملىگە ئايلاندۇرماقچى بولساق، فونكسىيىلىك پېئىلنىڭ كەينىدىن Not كېلىدۇ، ياكى قىسقارتىلمىسى n’t– فونكسىيىلىك پېئىلنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىدۇ.

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| (5) | I | shall | not | be working this afternoon. |
| (6) | We | had | not | given the girl an apple. |

(5) مەن بۈگۈن چۈشتىن كېيىن ئىشلىمەيمەن. (6) بىز بۇ قىزچاققا ئالما بەرمىدۇق.

يۇقارقى مىساللاردىكىدەك فونكسىيىلىك پېئىل ياكى بىرىنچى ياردەمچى پېئىل ( بىرنەچچە ياردەمچى پېئىل ئىشلىتىلگەن

ئەھۋالدا) بىر خىل مەشغۇلات يۈرگۈزۈش فونكسىيىسىگە ئىگە بولىدۇ. يۇقارقى (5)-، (6)- جۈملىلەردىكى had، shall قاتارلىقلار مەشغۇلات يۈرگۈزۈش رولىنى ئۆتىگەن، ئىككىنچى ياردەمچى پېئىللاردىن been، be بولسا ئانچە تەسىر كۆرسەتمىگەن، يەنى خەۋەر بايانىنىڭ بىر بۆلىكىلا بولغان خالاس.

ئىنگلىزتىلىدا do، be ۋە have قاتارلىقلار فونكسىيىلىك پېئىل ئالاھىدىلىكىگە ئىگە بولۇپ، ئۇلارنىڭ بايان جۈملىلەرنى سوراق جۈملە، ئىنكار جۈملىلەرگە ئايلاندۇرۇش رولى تۆۋەندىكى مىساللاردا ئەكس ئەتتۈرۈلدى:

| DECLARATIVE<br>تەستىق بايان شەكلى | INTERROGATIVE OR NEGATIVE<br>سوراق ياكى ئىنكار شەكىللىرى |
|---|---|
| They often go Abroad. (ئۇلار ھەمىشە چەتئەلگە چىقىپ تۇرىدۇ.) | Do they often go to abroad? |
| Her father works in a factory. (ئۇنىڭ دادىسى زاۋۇتتا ئىشلەيدۇ.) | Where does her father work? |
| We received your letter. (بىز خېتىڭىزنى تاپشۇرۇپ ئالدۇق.) | We did not received your letter. |
| Everything is ready. (ھەممە نەرسە تەييار بولدى) | Is everything ready? |
| Dilnur was a painter. (دىلنۇر بولسا بىر رەسسام.) | Was Dilnur a painter? |
| These houses are for sale. (بۇ ئۆيلەر سېتىلىدۇ.) | Are these houses for sale? |

ئەمدى ئىنگلىز تىلىدا سوراق جۈملە ۋە ئىنكار جۈملىلەرنى تۈزۈشنىڭ قائىدىلىرىنى ئەمەلى مىساللار بىلەن كۆرۈپ ئۆتىمىز. ئادەتتە تەستىق جۈملىلەرنى تۈزەلەيمىز دەپ قاراپ تۇرۇپ سوراق جۈملە تۈزۈپ باقايلى:

(a) YES (ھەئە، شۇنداق) ياكى NO (ياق ) بىلەن جاۋاپ بېرىلىدىغان جۈملىلەر (YES-NO QUESTIONS) : بۇنداق جۈملىلەردە فونكسىيىلىك پېئىل ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ:

*Have you taken my pencil?* (قېرىنداش قەلەممنى ئېلىپ تۇرغانمىدىڭىز؟)

*Yes, I have.* (or *No I have not*)

(b) WH- بىلەن باشلىنىپ كېلىدىغان جۈملىلەر (WH- QUESTIONS): بۇنداق جۈملىلەردە ئالدى بىلەن WH- بىلەن باشلانغان بىرلىكنىڭ WH- بىلەن تۈزۈلگەن سۆزنى ئۆزگىچىگە ئالغان ياكى ئالمىغانلىقىنى ئېنىقلىۋالىمىز، ئاندىن :

(1) ئەگەر WH- بىلەن باشلانغان بىرلىك ئىگە بولسا،جۈملە تەرتىۋىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ. مەسىلەن:

Who has taken my pencil? (كىم مېنىڭ قېرىنداش قەلەممنى ئالدى؟)

(2) ئەگەر WH- بىلەن باشلانغان بىرلىك جۈملىنىڭ باشقا بۆلەكلىرى يەنى خەۋەر، تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى ياكى ھالەت قاتارلىقلارنىڭ بىرەرسى بولۇپ كەلگەن بولسا ئۆ ھالدا ئۇنى ئىگىنىڭ ئالدىغا قويۇپ، فونكسىيىلىك پېئىلنى WH- لىق سۆز بىلەن بىلەن ئىگىنىڭ ئارىسىغا قويىمىز.

Why have you taken my pencil? (نېمىشقا قېرىنداش قەلەممنى ئالدىڭ؟)

(c) ئىنكار جۈملىلەردە (NEGATION) : فونكسىيىلىك پېئىللارنىڭ كەينىگە not ياكى n't– نى قويىمىز:

I haven't take your pencil. (مەن سېنىڭ قەلىمىڭنى ئالمىدىم.)

(d) ئەگەر (a)، (b)، (c) لاردا، شۇنداقلا باشقا ھەرقانداق بايان جۈملىلەردە فونكسىيىلىك پېئىل ئىشلىتىلمىگەن بولسا، ئۇ ھالدا DO نى ئىشلىتىپ سوراق ۋە بايان شەكىللىرىنى ياساشقا بولىدۇ:

Did you take my pencil? ( سىز قېرىنداش قەلەممنى ئالغانمىدىڭىز؟)

Why did you take my pencil? (نېمىشقا مېنىڭ قېرىنداش قەلەممنى ئالدىڭىز؟)

I didn't take your pencil. (مەن سىزنىڭ قېرىنداش قەلىمىڭىزنى ئالمىدىم.)

بۇ بابتا ئىنگلىزتىلى گىراماتىكىسىدىكى نېگىزلىك مەسىلەر گىراماتىكىلىق قاتلامدىكى ئەڭ يۇقىرى بىرلىك جۈملىدىن ئەڭ تۆۋەن قاتلامدىكى سۆزلەرگىچە بولغان جەريان ئۆتتۈقا قىلىنىپ قىسقىچە ئوتتۇرىغا قويۇلدى. بۇ باب ئەمەلىيەتتە ئىنگلىز تىلى گىراماتىكىسى بويسۇنىسىغا قويۇلغان دەسلەپكى قەدىمىمىز ھېسابلىنىدۇ. ئەمدى يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان مەزمۇنلارنى چۈرىدىگەن ھالدا ئىنگلىزتىلى گىراماتىكىسىدىكى ھەرقايسى قاتلاملار تۆۋەندىن يۇقىرىغا قاراپ تەپسىلى تەھلىل قىلىنىدۇ .

# 2. Nouns ئىسىملار

## 1. قىسقىچە چۈشەنچە Instruction

ئىسىملار ئادەم ياكى نەرسىلەرنى، تەبىئەت ھادىسىلىرىنى ئاتاشتا ئىشلىتىلىدىغان سۆزلەردىن ئىبارەت.

ئىسىم (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسى مەلۇم بىر ياكى بىرقانچە ئىسىمنى مەركەز قىلغان ھالدا باشقا سۆزلەرنىڭ قوشۇلۇشى ئارقىسىدا ياسالغان، تېخىمۇ ئېنىق مەنە ئىپادىلەش رولىغا ئىگە بولغان ئىسىم خاراكتېرلىك سۆزلەر گۇرۇپپىسىدىن ئىبارەت. ئىسىملار ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى ئەڭ ئاساسلىق بىرلىك. مەلۇم بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئادەتتە " كىم؟" ياكى " نېمە؟" دېگەندەك سوئاللارغا جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

Who is that boy? (ئاۋۇ يىگىت كىم؟)   He is *Mr. Aziz*. (ئۇ ئەزىز ئەپەندى.)
What are those? (ئاۋۇلار نېمە؟)   They are *my books*. (ئۇلار مېنىڭ كىتابلىرىم.)

ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئۆز نۆۋىتىدە جۈملىنىڭ مۇھىم بىرلىكى بولۇش سۈپىتى بىلەن جۈملىلەردە ئەڭ ئاساسلىقى جۈملىنىڭ ئىگىسى (Subject) بولۇپ كېلىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا ئۇلار يەنە جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسى (Object)، كېسىم خەۋەر تولۇقلىغۇچىسى (Predicative Complement)، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى (Complement of Prepositional Phrases) بولۇپمۇ كېلىدۇ.

ئەمدى تۆۋەندىكى جۈملىلەر ئارقىلىق ئۇلارنىڭ باشقا روللىرىنى كۆرۈپ ئۆتەيلى:

(1) He is *a foreign student*. (ئۇ بىر چەت ئەللىك ئوقۇغۇچى.)
(2) Can you see *the student at the back of the class*?
(سەن سىنىپنىڭ كەينى تەرىپىدە ئولتۇرغان ئوقۇغۇچىنى كۆرەلىدىڭمۇ؟)
(3) I am *at home*. (مەن ئۆيدە.)
(4) *The boy in the water* is *my classmate*. (سۇدىكى بالا مېنىڭ ساۋاقدىشىم.)

يۇقىرىدىكى جۈملىلەر ئىچىدە (1)- جۈملىدىكى a foreign student، (4)-جۈملىدىكى my classmate جۈملىدە كېسىم خەۋەر تولۇقلىغۇچىسى، (2)-جۈملىدىكى the student at the back of the class (سىنىپنىڭ كەينى تەرىپىدىكى ئوقۇغۇچى) جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسى، (3)-جۈملىدىكى home (ئائىلە، ئۆي) ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى، (4)-جۈملىدىكى the boy in the water ئىگە بولۇپ كەلگەن. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە تىلغا ئېلىشقا ئەرزىيدىغان روللىرىدىن تۆۋەندىكىلەر بار.

1. ئېنىقلىغۇچى بولالايدۇ، يەنى دائىم سۈپەتلەر كۆرۈلىدىغان ئورۇنلارنى تولۇقلاپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

a town house (شەھەر ئىچىدىكى تۇرالغۇ)   a book store (كىتاب دۇكىنى)

بۇلارنى ئۇرغۇ بەلگىسى ئارقىلىق پەرقلەندۈرۈشكە بولىدۇ، يەنى ئېنىقلىغۇچى بولۇپ كەلگەن ئىسىملارغا كۈچلۈك ئۇرغۇ چۈشىدۇ، كەينىدىكىسىگە يېنىك ئۇرغۇ چۈشىدۇ؛ مەسىلەن: a town house دا town غا كۈچلۈك ئۇرغۇ، house قا يېنىك ئۇرغۇ چۈشىدۇ؛ ئەگەر سۈپەتلەر ئېنىقلىغۇچى بولسا ئۇ ھالدا ئېنىقلىغۇچىغىمۇ ئېنىقلانغۇچىغىمۇ كۈچلۈك ئۇرغۇ چۈشىدۇ؛ مەسىلەن: an old house دا old غىمۇ house قىمۇ كۈچلۈك ئۇرغۇ چۈشىدۇ.

2. ئۇلار ( بولۇپمۇ سۈپەتلىگۈچى سۆزلەر بىلەن قوشۇلۇپ كەلگەندە ) رەۋىشلەرنىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىشى مۇمكىن:

e.g. He is *miles* better than his brother. (ئۇ ئاكىسىغا قارىغاندا كۆپ ياخشى.)

## Structures of noun phrase ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

تۆۋەندىكى مىساللاردا ئىگە بولغان ئوخشاش بولمىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىنى ئويلىشىپ باقايلى:

*The girl* } is my sister. [1] (بۇ قىزچاق مېنىڭ سىڭلىم.)
*The blonde girl* } is my sister. [2] (بۇ ئالتۇن چاچلىق قىزچاق مېنىڭ سىڭلىم.)
*The blonde girl in blue jeans* } is my sister. [3] (كۆك پادىچىلار ئىشتىنى كىيىۋالغان قىزچاق مېنىڭ سىڭلىم.)
*The blonde girl wearing blue jeans* } is my sister. [4] (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.)
*The blonde girl who is wearing blue jeans* } is my sister. [5] (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.)
*She* } is my sister. [6] (ئۇ مېنىڭ سىڭلىم.)
*Amina* } is my sister. [7] (ئامىنە مېنىڭ سىڭلىم.)

يۇقىرىدىكى جۈملىلەر ئىچىدە 1-دىن 5-گىچە بولغان جۈملىلەرنىڭ ئىگىسى ئوخشاش بىر ئىسىم (girl) نى مەركەز قىلغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بولۇپ، بۇ ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ تەركىۋىدىكى سۆزلەرنىڭ ئوخشىماسلىقىغا ئاساسەن تەھلىل قىلساق، (1)- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنى ئىنتايىن ئاددىي قۇرۇلمىغا ئىگە بولۇپ، پەقەت چەكلىگۈچى سۆزلەر تۈركۈمىگە تەۋە بولغان ئېنىق ئارتىكل (the) ۋە مەركىزىي سۆز (girl) دىنلا تەركىب تاپقان؛ (2)- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئېنىق ئارتىكل، سۈپەت (blonde) ۋە مەركىزىي سۆزدىن تەركىب تاپقان؛ (3)-، (4)-، (5)- جۈملىلەردە ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى يۇقىرىدىكىلەردىن سىرت، يەنە ئارقا ئېنىقلىغۇچىلاردىن تەركىب تاپقان، يەنى، (3)- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى تەركىبىدە بىردانە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (in blue jeans)، (4)- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى تەركىبىدە پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىدىن تەركىب تاپقان تارماق جۈملە (wearing blue jeans) دىن بىرسى، (5)-جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى تەركىبىدە مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە (who is wearing blue jeans) دىن بىرسى بار. (6)-جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى پەقەت بىرلا ئالماش (she) تىن تەركىب تاپقان. (7)- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى پەقەت بىر خاس ئىسىم (Amina) دىنلا تەركىب تاپقان.

يەنە تۆۋەندىكى مىساللارغا قارايلى:

*My father* is a teacher· (مېنىڭ دادام بىر ئوقۇتقۇچى.) [8]

*My white shirt* is in my suitcase· (مېنىڭ ئاق كۆڭلىكىم چامادىنىمدا.) [9]

[8]- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى شەخسلىك ئالماشنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكلى (my) ۋە مەركىزىي ئىسىم (father) دىن تەركىب تاپقان. [9]- جۈملىدىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى شەخسلىك ئالماشنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكلى (my)، سۈپەت (white) ۋە مەركىزىي ئىسىم (shirt) دىن تەركىب تاپقان.

يۇقىرىدىكىلەردىن يىغىنچاقلىساق، ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى ئىسىمنى مەركەز قىلغان ھالدا چەكلىمە سۆز (Determinative)، سۈپەت (Adjective)، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (Prepositional phrase)، چەكلىمىسىز پېئىللىق بېقىندى جۈملە (Nonfinite Clause)، مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە (Relative clause)، خاس ئىسىم (Proper noun)، كىشىلىك ئالماش (Personal pronoun) ۋە ئىگىلىك ئالماش (possessive pronoun) قاتارلىقلارنىڭ مەلۇم تەرتىپ بويىچە ئورۇنلىشىشىدىن تۆۋەندىكىدەك قۇرۇلمىلارغا ئىگە بولىدۇ:

Determinative (the/a/an/this/that/these/those/every/each/some…) + Noun
e·g· *The girl* is my younger sister·

Determinative + Adjective + Noun
e·g· *The blonde girl* is my younger sister·

Determinative + Adjective + Noun + Prepositional Phrase
e·g· *The blonde girl in blue jeans* is my younger sister·

Determinative + Adjective + Noun + Nonfinite Clause
e·g· *The blonde girl wearing blue jeans* is my younger sister·

Determinative + Adjective + Noun + Relative Clause
*The blonde girl who is wearing blue jeans* is my younger sister·

Pronoun + Ø
*She* is my younger sister·

Proper noun + Ø
*Amina* is my sister

Possessive Pronoun + Noun
My father is a teacher·

Possessive Pronoun (my/your/his/her/its)+ Adjective(s) + Noun
My white shirt is in my suitcase·

يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، جۈملىدە ئاساسەن ئىگە ياكى تولدۇرغۇچى بولۇپ كېلىدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسى پەقەت ئىسىمدىنلا تەركىب تاپماستىن، بەلكى ئالماش، سۈپەت، چەكلىمە سۆزلەر (ئارتىكل، مىقدار سۆز قاتارلىقلار)، مۇناسىۋەت

بېقىندى جۈملە، چەكلىمىسىز بېقىندى جۈملە قاتارلىق بىرلىكلەردىن تەركىب تاپىدىغان بولغاچقا، ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئۆز ئىچىگە ئالالايدىغان بارلىق بىرلىكلەرنىڭ ئومۇمىي ئالاھىدىلىكلىرىنى بىلىشىمىزگە توغرا كېلىدۇ. بىز بۇ باپتا ئىسىم سۆز بىرىكمىسى تەركىبىدىكى ئەڭ ئاساسلىق بىرلىك ئىسىملار بىلەن تەپسىلىي تونۇشۇپ چىقىمىز. باشقا بىرلىكلەر كېيىنكى بابلاردا تونۇشتۇرۇلىدۇ.

# Noun classes ئىسىملارنىڭ تۈرلىرى

## 2. سانىلىدىغان، سانالمايدىغان، خاس ۋە تۈردەش ئىسىملار Count, noncount, common and proper nouns

گراماتىكىلىق ھەم مەنە جەھەتتىكى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن، ئىسىملارنىڭ ئوخشىمايدىغان تۈرلىرىنى بىلىش ئۇلارنى تېخىمۇ ئەتراپلىق چۈشىنىش ئۈچۈن زۆرۈردۇر. ئۇلارنىڭ تۈرلىرىنى تۆۋەندىكى تۆت ئىسىمنى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي ئىسىم دەپ قاراپ تۇرۇپ، ئۇلارنى ;... I saw دېگەن جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسى سۈپىتىدە (a) ھېچقانداق چەكلىمە سۆزسىز، (b) يېنىك ئۇرغۇ چۈشكەن ئېنىق ئارتىكل /ðə/ the بىلەن، (c) /ə/ a بىلەن، (d) some /səm/ بىلەن، (e) كۆپلۈك شەكلىدە ئىشلىتىپ مىسال كەلتۈرۈش ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويساق، نەتىجىسى تۆۋەندىكى كۆرسەتمىدىكىدەك بولىدۇ(* = خاتا):



Todd



book(s)



furniture



brick(s)

Test table for noun classes ئىسىملارنىڭ تۈرلىرىنى كۆرسىتىش جەدۋىلى:

| | (1) | (2) | (3) | (2 + 3) |
|---|---|---|---|---|
| (a) | Todd | *book | furniture | brick |
| (b) | *the Todd | the book | the furniture | the brick |
| (c) | *a Todd | a book | *a furniture | a brick |
| (d) | * some Todd | *some book | some furniture | some brick |
| ( e) | * (some) Todds | (some)books | *(some)furnitures | (some) bricks |

(1)- ستون (پەقەت بىر خىللا مۇمكىنچىلىككە ئىگە) بىلەن (2+3)-ستون (بارلىق مۇمكىنچىلىككە ئىگە) ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئىسىم تۈرلىرى ئوتتۇرىسىدىكى خىلمۇخىللىقنىڭ دەرىجىسىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. (1)-ستوندىكى Todd قا ئوخشاش قوللىنىلىدىغان ئىسىملار (يەنە Paris، Tokyo، Hotan، Urumqi قاتارلىقلار) خاس ئىسىم (Proper Nouns ) بولىدۇ.

باشقا ستوندىكى ئىسىملار گەرچە خىلمۇخىل شەكىللەرگە ۋە قوللىنىشلارغا ئىگە بولسىمۇ، بىراق ھەممىسى تۈردەش ئىسىملار (Common Nouns ) دىن ئىبارەت. بىراق ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى مۇھىم پەرقلەر بار. (2)- ستوندىكى book قا ئوخشاش (bottle، chair، forest، idea قاتارلىق) ئىسىملار چوقۇم سانىلىدىغان ئايرىم شەيئىلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بولغاچقا، ئۇلار سانىلىدىغان ئىسىملار (Count Nouns) بولىدۇ. (3)-ستوندىكى furniture غا ئوخشاش ئىسىملار (يەنە bread، grass، warmth، music قاتارلىق ئىسىملار) چوقۇم پەرقسىز، توپ ھالەتتە كېلىدىغان، ئۆزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان ياكى ساناق سانلار بىلەن سانىنى بىۋاستە ئىپادىلىگىلى بولمايدىغان شەيئىلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىلىدىغان بولغاچقا، بۇنداق ئىسىملار سانالمايدىغان (Noncount or Uncountable) ئىسىملار دېيىلىدۇ.

ئۇنىڭدىن باشقا، ئىنگلىز تىلىدا (2+3)-ستوندىكى brick قا ئوخشاش (يەنە cake، paper، stone قاتارلىق) ئىسىملار ھەم سانىلىدىغان ھەم سانالمايدىغان ئىسىم بولالايدۇ. بۇنداق ئىسىملارنى بىز ساناش مۇمكىن بولمايدىغان ماتېرىياللارغا قارىتا ئىشلەتسەكمۇ ياكى سانىلىدىغان ئوبيېكتلارغا قارىتا ئىشلەتسەكمۇ بولىدۇ. بۇنداق ئىسىملار قوش تۈرگە تەۋە ئىسىملار دېيىلىدۇ.

e.g. The house is built of *brick*. (بۇ ئۆي كېسەكتىن قوپۇرۇلغان.)
He used *bricks* to build the house. (ئۇ بۇ ئۆينى سېلىشتا كېسەك ئىشلەتتى.)

يۇقىرىدىكىلەرنى يىغىنچاقلىساق، ئىسىملارنى ئالدى بىلەن ئۇلارنىڭ ئىپادىلەش ئوبيېكتىغا قاراپ خاس ئىسىم (Proper Noun) ۋە تۈردەش ئىسىم (Common Noun) دەپ ئىككى تۈرگە بۆلۈشكە بولىدۇ.

***خاس ئىسىم-*** ئادەم ۋە نەرسىلەرنى، ۋەقە ھەم تەبىئەت ھادىسىلىرىنى ئومۇمىيلىقتىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن قويۇلغان ئىسىملاردۇر.

e·g· Norahmed London September 11th Terrorist Attack Turkey

خاس ئىسىملار نىسبەتەن تۇراقلىق ھەم چۈشىنىش ئاسان بولغاچقا، بۇ بابتا خاس ئىسىملار توغرىسىدا ئارتۇقچە چۈشەنچە بېرىلمەيدۇ. خاس ئىسىملارنىڭ چەكلىمە سۆزلەر بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىشى ۋە تۈردەش ئىسىملاردەك ئىشلىتىلىش ئالاھىدىلىكلىرى چەكلىمە سۆزلەر بابىدا (3-بابتا) بايان قىلىنىدۇ.

***تۈردەش ئىسىم-*** مەلۇم بىر تۈرگە تەۋە بولغان ياكى بىر خىل ئومۇمىيلىقا ئىگە بولغان شەيئى، ھادىسە ۋە چۈشەنچىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئورتاق بولغان ئىسىمدۇر.

e·g· book teacher diamonds happiness

ئىسىملار كۆرسىتىدىغان شەيئىلەرنىڭ سانىغىلى بولۇش ياكى بولماسلىقتەك ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن ئۇلارنى يەنە سانىلىدىغان ئىسىملار ۋە سانالمايدىغان ئىسىملار دەپ ئايرىشقا بولىدۇ.

ئىسىملارنىڭ سان جەھەتتىن بۆلۈنىشى ئاساسەن تۈردەش ئىسىملارنىڭ مەنىسى ۋە گىراماتىكىلىق رولىغا ئاساسەن بۆلۈنىشىنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، ئادەتتە خاس ئىسىملارنى سان جەھەتتىن تەتقىق قىلىشنىڭ ئانچە زۆرۈرىيىتى يوق.

***سانىلىدىغان ئىسىملار*** ئادەتتە تۇراقلىق شەكىلگە ئىگە بولغان، ساناشقا قولايلىق، ساناق سانلار بىلەن سانىنى بىۋاستە ھەم ئېنىق ئىپادىلىگىلى بولىدىغان شەيئىلەرنى ئاتاشتا ئىشلىتىلىدىغان ئىسىملاردىن ئىبارەت. سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كەينىگە (e)s- نى قوشۇپ كۆپلۈك شەكلىنى ياساشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

a ship five ships a car six cars

***سانالمايدىغان ئىسىملار*** ئادەتتە ساناش ھەم ساناق سانلار بىلەن سانىنى بىۋاستە ئىپادىلەش مۇمكىن بولمايدىغان، پەرقسىز، توپ ھالەتتە كېلىدىغان، ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان، پەقەت مىقدار سۆزلەرنىڭ ياردىمى بىلەنلا مىقدارىنى ئىپادىلەشكە بولىدىغان شەيئىلەرنى ئاتاشتا ئىشلىتىلىدىغان ئىسىملار بولغاچقا، سانالمايدىغان ئىسىم دەپ قارىلىدۇ. ئۇلار پەقەت بىرلىك شەكىلدىلا ئىشلىتىلىدۇ، شۇنداقلا كەينىگە s نى قوشۇپ كۆپلۈك شەكلىدە ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

تۆۋەندىكى جەدۋەلدە سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك ۋە كۆپلۈك شەكىللىرى، شۇنداقلا سانالمايدىغان ئىسىملارنىڭ باشقا ياردەمچى سۆزلەر بىلەن كېلىش شەكىللىرى كۆرسىتىلدى:

| | | Singular بىرلىك ئىسىم | Plural كۆپلۈك ئىسىم |
|---|---|---|---|
| | Count Noun<br>سانىلىدىغان ئىسىم | a snow ball<br>a cell one cell | (thirty / many) snow balls<br>cells two cells<br>some cells many cells |
| | Uncountable Noun<br>سانالمايدىغان ئىسىم | snow some snow<br>Information some information<br>a lot of information much information | |

يۇقىرىدىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەندەك سانالمايدىغان ئىسىملار دائىم دېگۈدەك ماس ھالدىكى مەلۇم مىقدار سۆزلەر (بۇ مىقدار سۆزلەر كۆپىنچە سانىلىدىغان ئىسىملاردىن تەركىب تاپىدۇ) بىلەن بىرلىكتە كېلىدۇ. ئەگەر سانالمايدىغان ئىسىملار كۆرسىتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مىقدارىنىڭ كۆپرەك ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىمەكچى بولساق ئاساسەن مىقدار سۆزلەردىن پايدىلىنىپ ئىپادىلەيمىز. مەسىلەن:

water – a glass of water , two glasses of water

## 3. كونكرېت ۋە ئابستراكت ئىسىملار Concrete and abstract nouns

ئىسىملارنى يەنە ئۇلارنىڭ مەنىسى ۋە ئىپادىلىگەن شەيئىلەرنىڭ ھالىتىگە ئاساسەن كونكرېت ئىسىم ( Concrete Noun) ۋە ئابستراكت ئىسىم (Abstract Noun) دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ.

***كونكرېت ئىسىم-*** كونكرېت شەكىلگە ئىگە شەيئىلەرنىڭ نامىدىن ئىبارەت. مەسىلەن:

Ship (پاراخوت) car (ماشىنا) toy (ئويۇنچۇق)

***ئابستراكت ئىسىم-*** ھەرىكەت، ھايات، مىجەز-خۇلق، ھېسسىيات ۋە باشقا ئابستراكت ئۇقۇملارنى بىلدۈرىدىغان ئىسىملاردۇر. مەسىلەن:

difficulty shame music homework

يۇقىرىدىكىلەرنى يىغىنچاقلىغاندا، ئىسىملارنىڭ تۈرلىرىنى تۆۋەندىكى كۆرسەتمىدىكىدەك يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ:




## 4. قوش تۈرگە مەنسۇپ ئىسىملار Nouns with dual class membership

ئىسىملارنىڭ سانىغىلى بولۇش-بولماسلىق ئىمكانىيىتى تۈپەيلىدىن سانىلىدىغان ئىسىم ۋە سانالمايدىغان ئىسىم دەپ ئايرىلىشى ئىنگلىز تىلىدا ئاساسى ئورۇندا تۇرىدۇ. شۇنداقلا بۇ تىل بەزى ئوبيېكتلارغا تۆۋەندىكى مىسالدا كۆرسىتىلگەندەك، سانىغىلى بولۇش ھەم بولماسلىقتەك ئىككىلا تەرەپتىن قاراش مۇمكىنچىلىكىنى يارىتىدۇ.

A: would you like to buy *a cake*? (سىز بىرتال تورت سېتىۋالامسىز؟)

B: No, I am sorry, I don't like *cake*. (ياق، كەچۈرۈڭ، مەن تورتنى ياخشى كۆرمەيمەن.)

مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ھەم سانىلىدىغان، ھەم سانالمايدىغان ئىسىملار قوش تۈرگە مەنسۇپ بولغان ئىسىملار ھېساپلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، paper نى مىسالغا ئالساق، بۇ سۆز ئىشلىتىلگەن تۆۋەندىكى ئىككى ئىسىم ئوتتۇرىسىدا مەنە جەھەتتىن پەرقلەندۈرۈشكە بولىدىغان ئوخشىماسلىق مەۋجۇت.

I want an evening *paper*. (ماڭا كەچلىك گېزىتتىن بىرسى كېرەك.)

Wrap the parcel up in brown *paper*. (ماڭا بۇ خالتىنى جىگەر رەڭلىك قەغەزگە ئوراپ بېرىڭ.)

يەنە تۆۋەندىكى سانىلىدىغان ئىسىملار بىلەن سانالمايدىغان ئىسىملارنىڭ بەزىلىرىدىكى مىقدار سۆزلەرنىڭ ئوخشىماسلىقىغا دىققەت قىلىڭ:

(1) She was a *beauty* in her youth. [COUNT] (ئۇ ياش ۋاقتىدا بىر گۈزەل قىز ئىدى.)

(2) She had great *beauty* in her youth. [NONCOUNT] (ئۇنىڭ ياش ۋاقتىدا ئاجايىپ لاتاپىتى بار ئىدى.)

(3) She's had many *difficulties*. [COUNT] (ئۇنىڭ نۇرغۇن قىيىنچىلىقلىرى بار.)

(4) She's not much *difficulty*. [NONCOUNT] (ئۇنىڭ جىق قىيىنچىلىقى يوق.)

(5) He's had several odd *experiences*. [COUNT] (ئۇنىڭ بىرقانچە ئالاھىدە سەرگۈزەشتىلىرى بار.)

(6) He hasn't had much *experience*. [NONCOUNT] (ئۇنىڭ جىق تەجرىبىسى يوق.)

(7) There were bright *lights* and harsh *sounds* there. [COUNT] ( ئۇ يەردە نۇرلۇق چىراقلار ۋە قوپال ئاۋازلار بار ئىدى.)

(8) *Light* travels faster than *sound*. [NONCOUNT] (نۇر ئاۋازدىن تېز تارقىلىدۇ.)

(9) She will give a *talk* on Chinese art. [COUNT] (ئۇ جۇڭگو سەنئىتى توغرىسىدا نۇتۇق سۆزلەيدۇ.)

(10) That's foolish talk. [NONCOUNT] (ئۇ ئەخمەقلەرچە پاراڭ بوپتۇ.)

(11) The *lambs* were eating quietly. [COUNT] (پاقلانلار تېپتىنچ ئوتلاۋاتىدۇ.)

(12) Do you want any *lamb*? [NONCOUNT](سىزگە ئازراق پاقلان گۆشى كېرەكمۇ؟)

بۇلاردىن باشقا كۆپ ھاللاردا، (11)-مىسالدا كۆرسىتىلگەن سانىلىدىغان ئىسىم lamb (ھايۋاننى كۆرسىتىدۇ) ۋە (12)-مىسالدا كۆرسىتىلگەن سانالمايدىغان ئىسىم lamb ( ھايۋاننىڭ گۆشىنى كۆرسىتىدۇ) گە ئوخشاش ئىسىملار ئوتتۇرىسىدىكى پەرقلەرنى يەنە تۆۋەندىكى مىساللاردا كۆرسىتىلگەندەك ئايرىم سۆز تۈرلىرى ئارقىلىق تېپىپ چىقىشقا بولىدۇ:

They raise a great many *calves* and *sheep*. (ئۇلار ناھايىتى نۇرغۇن موزاي ۋە قويلارنى باقىدۇ. )

We eat a great deal of *veal* and *mutton*.(بىز ناھايىتى كۆپ مىقداردا موزاي گۆشى ۋە قوي گۆشى يەيمىز.)

باشقا ئوخشاشمايدىغان سۆز تۈرلىرى ئارقىلىق تونۇشقا بولىدىغان ھەم سانىلىدىغان ھەم سانالمايدىغان ئىسىملار جۈپلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

a garment ~ clothing　　a job, a task ~ work　　a laugh ~ laughter
a suitcase ~ luggage　　a 'permit ~ permission　　a poem ~ poetry
a weapon ~ arms　　a machine ~ machinery

ئىسىملار ئۆزگەرگەن مەنىلىرى تۈپەيلىدىن، بىر تۈردىن يەنە بىر تۈرگە نۆۋەتلىشىشى مۇمكىن. شۇڭلاشقا سانالمايدىغان ئىسىم tea مەنە جەھەتتىن kind، type، form قاتارلىقلارغا ئوخشاش تۈر، تىپ ۋە شەكىل جەھەتتىكى پەرقنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان مەنىلەرگە نۆۋەتلەشكەندە، ئۇ سانىلىدىغان ئىسىملار تۈرىگە مەنسۇپ بولىدۇ.

e·g· A: What teas have you got today?　(بۈگۈن سىزدە قانداق چايلار بار؟)
B: Well, we have Blue tea, Zarapshan black tea, and Oguz·
(بىزدە كۆك چاي، زەرەپشان قىزىل چېيى ۋە ئوغۇز چېيى بار. )

## 5. ئىسىملارنىڭ قايتا تۈرگە بۆلۈنىشى Reclassification of nouns

ئوخشاشلا ئادەتتە سانالمايدىغان مەلۇم بىر ئىسىم (يەنى تۆۋەندىكى (1)-جۈملىدىكى coffee غا ئوخشاش ئىسىم) مەلۇم نەرسىنىڭ مۇۋاپىق بىرلىكى (يەنى تۆۋەندىكى (2)-، (3)- جۈملىلەردىكىگە ئوخشاش) نى ياكى تۈرى، سورتى ۋە ماركىسى (يەنى تۆۋەندىكى (4)-، (5)- جۈملىلەردىكىگە ئوخشاش) نى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەندە سانىلىدىغان ئىسىم بولالايدۇ.

Do you want *tea* or *coffee*·　(سىزگە چاي كېرەكمۇ ياكى قەھۋەمۇ؟)
Can I have *a coffee*, please· [‘a cup of coffee’]　(ماڭا بىر پىيالە قەھۋە بېرەمسىز؟)
*Two coffees*, please· [‘two cups of coffee’]　(ئىككى پىيالە قەھۋە بەرسىڭىز.)
This is *a nice coffee*·　(بۇ ناھايىتى ياخشى قەھۋە ئىكەن.)
I like *Brazilian coffees* best·　(مەن برازىلىيىنىڭ قەھۋەلىرىنى ئەڭ ياخشى كۆرىمەن.)

# سانىلىدىغان ئىسىملار Count nouns

## 6. قائىدىلىك ۋە قائىدىسىز كۆپلۈك ئىسىملار Regular and irregular plural nouns

ئىنگلىزتىلىدىكى ئىسىملار ئادەتتە (لۇغەتلەردە) بىرلىك شەكىلدە كېلىدۇ. مۇتلەق كۆپ قىسىم سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى ئاساسەن بىرلىك شەكىلدىكى ئىسىملارنىڭ كەينىگە s(e)– قوشۇمچىسىنى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. بۇنداق ئىسىملار قائىدىلىك سانىلىدىغان ئىسىم (Regular Count Nouns) دېيىلىدۇ. ئاز بىر قىسىم ئىسىملارنىڭ ئۆزىگە خاس كۆپلۈك شەكىللىرى بولغاچقا بۇنداق ئىسىملارغا s(e)– قوشۇمچىسىنى قوشۇپ كۆپلۈك شەكلىنى ياسىغىلى بولمايدۇ. بۇنداق سانىلىدىغان ئىسىملارنى قائىدىسىز سانىلىدىغان ئىسىم (Irregular Count Nouns) دەپ ئاتىساق بولىدۇ.

**سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ ئالاھىدىلىكى:**

1) بىرلىك شەكىلدە ئىسىملارنىڭ ئالدىغا a/ an قوشۇلۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

a watch　an apple　an orange

(ئېنىقسىز ئارتىكل a / an نىڭ ئىشلىتىلىشى 3-بابتا سۆزلىنىدۇ.)

2) كۆپلۈك شەكىلدە كەينىگە s(e)- قوشۇلۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

watches　apples　oranges

3) كۆپلۈك شەكىلدە ئالدىغا ساناق سانلارنى بىۋاستە قوشۇپ سانىنى ئېنىق ئىپادىلەشكە بولىدۇ. مىقدار سۆزنىڭ بولۇشى تەلەپ قىلىنمايدۇ. مەسىلەن:

Five watches　six apples　ten oranges

ئىنگلىز تىلىدىكى قائىدىلىك سانىلىدىغان ئىسىملار يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بارلىق ئالاھىدىلىكلىرىگە ئىگە بولىدۇ.

a student ~ five students　　a map ~ six maps

قائىدىسىز سانىلىدىغان ئىسىملار بىرلىك شەكلىنىڭ كەينىگە s(e)– نى قوشۇپ كۆپلۈك شەكلىنى ياساشتىن ئىبارەت بۇ قائىدىگە بويسۇنمايدۇ، يەنى ھەر بىر ئىسىم ئۆزىگە خاس بىرلىك ۋە كۆپلۈك شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ. بەزى ئىسىملارنىڭ بىرلىك ۋە كۆپلۈك شەكىللىرى ئوخشاش بولىدۇ. مەسىلەن:

a man-two men a woman- many women a child- six children
one tooth- thirty two teeth a fish- some fish a foot- two feet
sheep – sheep offspring – offspring

ئىسىملارنى بۇنداق ئايرىش ئاساسەن ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلىدە گەۋدىلىنىدىغان بولغاچقا، تۆۋەندە بىز بۇلارنى قىسقارتىپ قائىدىلىك كۆپلۈك ئىسىملار (Regular Plurals) ۋە قائىدىسىز كۆپلۈك ئىسىملار (Irregular Plurals) دەپ ئاتايمىز.

# قائىدىلىك كۆپلۈك ئىسىملار Regular plurals

## 7. قائىدىلىك كۆپلۈك ئىسىملارنىڭ ياسىلىشى Formation of regular plurals

بىرلىك شەكلىدىكى ئىسىملارنىڭ كەينىگە ئادەتتە -s ياكى -es نى قوشۇپ كۆپلۈك شەكلىگە ئايلاندۇرۇش كۆپلۈك ئىسىملارنى ياساشنىڭ ئاددىي ئۇسۇلى بولسىمۇ، بىراق ئۇلارنى قوشۇشتا يەنە تۆۋەندىكىدەك ئىنچىكە جەريانلارنى بىلىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. تۆۋەندە ئىنگلىز تىلىدا كۆپ ئۇچرايدىغان قائىدىلىك كۆپلۈك ئىسىملار ۋە ئۇلارنىڭ ياسىلىش ئۇسۇللىرى كۆرسىتىلدى :

| تۆۋەندىكىدەك ئىسىملارغا -s قوشۇلىدۇ: | تۆۋەندىكىدەك ئىسىملارغا -es قوشۇلىدۇ: |
|---|---|
| ئىنگلىز تىلىدىكى مۇتلەق كۆپ قىسىم ئىسىملار:<br>e.g. rope - ropes bed - beds<br>car - cars book - books<br>seat - seats lip - lips | -s, -ss, -ch, -x, -z- لار بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملار:<br>e.g. match - matches box - boxes<br>buzz - buzzes bus - buses<br>fuss - fusses wish - wishes |
| -ay، -ey ، -oy،–uy- لار بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملار:<br>e.g. boy - boys guy- guys<br>day - days key - keys | «y + *ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپى*» بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملاردىكى -y نى –i غا ئۆزگەرتىپ -es قوشۇمىز:<br>e.g. baby - babies fly - flies<br>country - countries party - parties |
| كۆپ قىسىم o بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملار (كۆپىنچە باشقا تىللاردىن كىرگەن ئىسىملار ۋە قىسقارتىلما ئىسىملار):<br>e.g. piano - pianos dynamo - dynamos<br>solo - solos soprano - sopranos<br>studio - studios memo – memos<br>photo - photos video – videos<br>kilo - kilos | o بىلەن ئاخىرلاشقان تۆۋەندىكى ئىسىملار:<br>e.g. hero - heroes potato -potatoes<br>tomato - tomatoes cargo - cargoes<br>domino – dominoes echo - echoes |
| f- بىلەن ئاخىرلاشقان تۆۋەندىكى ئىسىملارغا –s قوشۇلىدۇ:<br>e.g. belief - beliefs chief - chiefs<br>cliff – cliffs scarf – scarfs<br>handkerchief - handkerchiefs<br>(handkerchieves, scarves ياكى ) | f– بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملار(ئاۋۋال f- نى v- غا ئۆزگەرتىمىز):<br>e.g. calf - calves self - selves<br>half - halves shelf - shelves<br>knife - knives thief - thieves<br>life - lives wife - wives<br>loaf - loaves wolf - wolves |

## 8. قائىدىلىك كۆپلۈك ئىسىملارنىڭ تەلەپپۇز قىلىنىشى Pronunciation of plurals

-s، -es بىلەن ئاخىرلاشقان كۆپلۈك شەكلىدىكى ئىسىملار تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل تەلەپپۇز قىلىنىدۇ :

(1) -dge,-ge,-se,-z,-x,-ch,-sh,-ss,-s لار بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملارغا(s)e– قوشۇلغاندا [iz] تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

(2) سوزۇق تاۋۇشلار ۋە جاراڭلىق ئۈزۈك تاۋۇشلار بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملارغا (s)e– قوشۇلغاندا [ z] تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

(3) باشقا جاراڭسىز ئۈزۈك تاۋۇشلار بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملارغا e(s)– قوشۇلغاندا [s] تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

e·g·

| [s ] | [z] | [iz] |
|---|---|---|
| books seats lips<br>ropes cliffs<br>(cake) cakes | days cars beds<br>dogs (home) homes<br>(line) lines (hill) hills<br>halves | buses (horse) horses<br>kisses (wage) wages<br>wishes (bridge) bridges<br>matches boxes buzzes |

تۆۋەندىكى جەدۋەلدە جاراڭلىق ھەم جاراڭسىز ئۈزۈك تاۋۇشلارنىڭ تىزىملىكى ۋە ئۇلارنىڭ سۆزلەرنىڭ ئاخىرىسىدا كېلىش شەكىللىرى كۆرسىتىلدى :

| Voiced Consonants جاراڭلىق ئۈزۈك تاۋۇشلار | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| تاۋۇش | يېزىلىشى | مىساللار | تاۋۇش | يېزىلىشى | مىساللار |
| [b] | -b(e) | pub ,tube | [z] | -ze , -zz | size , buzz |
| [d] | -d(e) | lid , side | [h] | -- | --- |
| [g] | -g , -gg | dog , egg | [m] | -m(e) , mb | home, comb |
| [v] | -ve | cave | [n] | -n(e) ,-gn | pain, sign |
| [r] | -r(e) | ware, share | [l] | -l ,-ll | fool |
| [ð] | -th(e) | lathe | [ŋ] | -ng | song, sing |
| [dʒ ] | | | [ʒ] | --- | --- |
| **Unvoiced Consonants جاراڭسىز ئۈزۈك تاۋۇشلار** | | | | | |
| تاۋۇشلار | يېزىلىشى | مىساللار | تاۋۇشلار | يېزىلىشى | مىساللار |
| [p] | -p(e) | cup, hope | [t] | -t(e) , -ght | lift , night |
| [k] | -c, -k, -ck | disk,look,back | [tʃ] | -ch, -tch | beach, match |
| [θ] | -th | tooth | [f] | -f(e) | -wife, belief |
| [ʃ] | -sh | wish | [s] | -s, -ss, -ce | bus, kiss, dance |

ئەسكەرتىش :

چەت تىللاردىن كىرگەن بەزى ئىسىملارنىڭ ئەڭ ئاخىرقى تاۋۇشى ئۈزۈك تاۋۇش ھالىتىدە كۆرۈلىدۇ :

mirage[mira: ʒ], garage [gæra: ʒ]

يۇقىرىدىكىلەردىن سىرت يەنە، house ([haus]) نىڭ كۆپلۈك شەكلى houses [hauziz] دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ . شۇنداقلا يەنە th-ۋە كۆپلۈك شەكلى ths- كۆپىنچە جاراڭسىز تەلەپپۇز قىلىنىدۇ . [θ] [θs]

depth -depths, month-months , fifth- fifths

قىسمەن ئەھۋاللاردا بەزى ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلىنىڭ ئاخىرىدىكى th [θ] كۆپلۈك شەكلىدە ths [ðz] قا ئۆزگىرىپ، جاراڭلىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

bath-baths, mouth- mouths, path-paths, youth-youths

## 9. بىرىكمە ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى Plural of compound nouns

بىرىكمە ئىسىم ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق ئىسىم ياكى باشقا سۆزلەرنىڭ بىرىكىپ كېلىشىدىن تۈزۈلگەن ئىسىم بولۇپ، بىرىكمە ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى تۆۋەندىكىدەك ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولىدۇ:

1. كۆپىنچە بىرىكمە ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى شۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى بۆلىكىنىڭ ئارقىسىغا e(s)- نى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ.

e·g· office-block - office-blocks boyfriend - boyfriends grown-up - grown-ups
lay-by - lay-bys sergeant-major - sergeant-majors

2· in-law- بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملارغا e(s)- نى قوشقاندا ئۇنى ئىسىملارنىڭ كەينىگە قوشىمىز.

e·g· father-in-law-fathers-in-law, sister-in-law-sisters-in-law etc·

بىراق بىز ئەر ياكى ئايالنىڭ ئائىلىسىنى ئىپادىلىمەكچى بولساق ئوخشمايدۇ.

his-in-laws     her-in-laws

3. سۆز بىرىكمە خاراكتېردىكى پېئىللاردىن تۈزۈلگەن بىرىكمە ئىسىملارنىڭ تەركىۋىدىكى ئاخىرقى سۆزگە s- قوشۇلىدۇ.

flyover-flyovers    lookout-lookouts

بىراق تۆۋەندىكىلەر ئوخشمايدۇ. مەسىلەن :

Passer-by-passers-by    hanger-on-hangers-on

4. ful - بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملارنىڭ ئاخىرىغا s- قوشۇلىدۇ. مەسىلەن :.

Basinful -basinfuls    cupful -cupfuls    handful -handfuls    spoonful –spoonfuls

5. ئەگەر بىرىنچى سۆزى man ياكى woman بولسا بىزھەرئىككى بۆلەكنى كۆپلۈك شەكىلگە ئايلاندۇرىمىز. مەسىلەن :

Woman driver - women drivers    manservant – menservants

# باشقا كۆپلۈك ئىسىملار Other Plurals

## 10. قائىدىسىز كۆپلۈك ئىسىملار Irregular plurals

ئىنگلىزتىلىدىكى قائىدىسىز ئىسىملارنىڭ لۇغەتلەردە ياكى دەرسلىك كىتابلاردا ئاساسەن بىرلىك ھەم كۆپلۈك شەكىللىرى تولۇق بېرىلگەن بولىدۇ، ھەمدە ھەربىر ئىسىم ئۆزىگە خاس قانۇنيەت بويىچە ئۆزگىرىش ياسايدۇ. بۇنداق ئىسىملار ناھايىتى ئاز سانىنى ئىگەللەيدۇ. ئۇلارنى مۇئەييەن قائىدىگە چۈشۈرۈپ چۈشەنچە بېرىشنىڭ ھەم ئىمكانىيىتى ھەم زۆرۈرىيىتى يوق. شۇڭلاشقا ئىنگلىزتىلى ئۆگەنگۈچىلەر ھەربىر قائىدىسىز سانىلىدىغان ئىسىمغا ئايرىم مۇئامىلە بىلەن قاراپ ئىگەللىشىگە توغرا كېلىدۇ. تۆۋەندە كۆپ ئۇچرايدىغان قائىدىسىز سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك ھەم كۆپلۈك شەكىللىرى بېرىلدى:

man - men    foot - feet    louse - lice    woman - women    tooth - teeth
mouse - mice    child - children    goose - geese    penny - pence    ox -oxen

ئىزاھلار:

1. تۆۋەندىكى قائىدىسىز كۆپلۈك ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلى بىلەن كۆپلۈك شەكلىنىڭ تەلەپپۇزىدا پەرق بار:

woman [′ wum∂n] -women [′ wimin]    child [′ tʃaild]- children [′ tʃildr∂n]

2. penny نىڭ قائىدىلىك كۆپلۈك شەكلى pennies ۋە قائىدىسىز كۆپلۈك شەكلى pence بار بولۇپ، pennies پۇل (كۆپىنچە تەڭگە پۇل) سانىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

e·g· There are five pennies on the table· (ئۈستەل ئۈستىدە بەش پېن بار.)

Pence نەرسىنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ.

e·g· The small apples are five pence each· (بۇ كىچىك ئالمىلارنىڭ ھەربىرى بەش پېن.)

بۇنى سانىلىدىغان ئىسىم ( count noun) بىلەن سانالمايدىغان ئىسىم (Noncount noun) لارنىڭ پەرقلىق تەرەپلىرىگە سېلىشتۇرۇشقا بولىدۇ.

## 11. باشقا تىللاردىن كىرگەن ئىسىملار Words of foreign origin

لاتىن، گرېك تىللىرىدىن كىرگەن نۇرغۇن ئىسىملار مۇئەييەن قائىدە بويىچە ئۆزلىرىنىڭ كۆپلۈك شەكلىنى مەيدانغا كەلتۈرگەن. يەنى بەزىلىرى s- نى قوشۇش ئارقىلىق كۆپلۈك شەكلىنى ياسىغان، ئاز ساندىكىلىرى ئۆزلىرىنىڭ لاتىن، گرېك تىللىرىدىكى كۆپلۈك شەكلىنى ساقلاپ قالغان . تۆۋەندىكى جەدۋەلدە بۇنداق ئىسىملارنىڭ ئاخىرلىشىش شەكلى بېرىلدى :

| بىرلىك ئىسىملارنىڭ ئاخىرلىشىش شەكلى | قائىدىلىك كۆپلۈك شەكلى | لاتىن،گرېك تىللىرىدىكى كۆپلۈك شەكلى |
|---|---|---|
| -us | -uses | -i |
| -a | -as | -ae |
| -um | -ums | -a |
| -ex | -exes | -ices |
| -ix | -ixes | -ices |
| -is | -ises | -es |
| -on | -ons | -a |

**either music*  **enough pen*  *enough pens*  *enough music*

مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەر ئىسىملارنىڭ ھەرقايسى تۈرى بىلەن بىرلىكتە كېلىش ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن بەش تىپقا بۆلۈنىدۇ. ئۇلار:

| Type (تىپ) | SINGULAR COUNT | PLURAL COUNT | NONCOUNT |
|---|---|---|---|
| (a) | + | + | + |
| (b) | — | + | + |
| (c) | + | — | + |
| (d) | — | + | — |
| (e) | + | — | — |

**(a)** تىپ: سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك ، كۆپلۈك شەكىللىرى ۋە سانالمايدىغان ئىسىملارغا ماس كېلىدىغان مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەر:

(i) ئېنىق ئارتىكل the :

Where do you want me to put *the chair / the chairs / the furniture?*
(سىز مەندىن ئورۇندۇقنى / ئورۇندۇقلارنى / ئۆي جابدۇقلىرىنى قەيەردە قويۇشۇمنى ئۈمىد قىلىسىز؟)

(ii) چەكلىمە سۆزلەر ئورنىدا كېلىدىغان ئىگىلىك ئالماشلار: my ، our، your، his، her، its ، their

Have you seen *my suitcase / my suitcases / my luggage*?
(سىز مېنىڭ چامادانىمنى / مېنىڭ چامادانلىرىمنى / مېنىڭ يۈك-تاقلىرىمنى كۆردىڭىزمۇ؟)

(iii) مۇناسىۋەت چەكلىمە سۆز whose بىلەن which :

The lady *whose car* you hit was furious.
(سەن ماشىنىسىنى سوقۇۋەتكەن ھېلىقى ئايال بەك غەزەپلەندى.)

Call again at 11, by *which time* the meeting should be over.
( سائەت 11 دە قايتا تېلېفون قىل، شۇ ۋاقىتقىچە يىغىن چوقۇم ئاخىرلىشىدۇ. )

**(iv)** ever بىلەن ئاخىرلاشقان -wh لىق چەكلىمە سۆزلەر:

whatever, wherever, whoever, whosever, whichever, whomever, however

Vote for *whichever proposal* you think most favorable.
(قايسى تەكلىپنى ھەممىدىن بەكرەك پايدىلىق دەپ قارىساڭ شۇنىڭغا بېلەت تاشلا.)

For *whatever reason,* don’t be late again. (نېمە سەۋەپ بولسۇن، ئىككىنچى كېچىكمە.)
*Whosever idea* this may be, I don’t like it. (بۇ كىمنىڭ پىكرى بولسۇن، مەن ئۇنى ياقتۇرمايمەن.)

**(v)** سوراق چەكلىمە سۆزلىرى what، which، whose:

*What colour* is your new car? (يېڭى ماشىناڭ قانداق رەڭلىك؟)
*Which information* do you want? (سىزگە قايسى ئۇچۇر كېرەك؟)
*Whose ideas* are these? (بۇلار كىمنىڭ پىكرى؟)

**(vi)** بولۇشسىز چەكلىمە سۆز no :

We have *no problem / problems*. (بىزدە ھېچقانداق مەسىلە يوق.)
The sign said ‘*No parking*’. (كۆرسەتمىدە «ماشىنا توختىتىشقا بولمايدۇ» دېيىلگەن.)

(b) تىپ: سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى بىلەن سانالمايدىغان ئىسىملارغا مۇۋاپىق كېلىدىغان مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەر:

(i) نۆل ئارتىكل (ئارتىكلسىز) شەكلى:

There were *people* everywhere. (ھەممە يەردە ئادەم بار ئىدى.)
Do you want to play *chess*. (شاھمات ئوينامسىز؟)

(ii) چەكلىمە سۆز ئورنىدا ئىشلىتىلىدىغان ئېنىقسىز ئالماش some بىلەن any :

I want *some books / ink,* please. (ماڭا بىر قانچە كىتاب ئازراق سىيا كېرەك.)
Have we got *any eggs / bread* for breakfast tomorrow?
(ئەتە ناشتىلىق ئۈچۈن بىزدە ئازراق تۇخۇم/ بولكا بارمىكەن؟)

(iii) مىقدار چەكلىمە سۆز enough :

I haven't *enough equipment / tools* to do the job?
(بۇنى قىلىشتا مەندە يېتەرلىك ماتېرىيال / سايمانلار يوق.)

(c) تىپ: سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلى ۋە سانالمايدىغان ئىسىملارغا ماس كېلىدىغان چەكلىملىك سۆزلەر:
كۆرسىتىش ئالماش this بىلەن that :

Have you read *this / that book*? (سەن ماۋۇ \ ئاۋۇ كىتابنى ئوقۇدۇڭمۇ؟)
You cannot eat *this / that bread.* (سەن ماۋۇ \ ئاۋۇ تورتنى يىيەلمەيسەن.)

(d) تىپ: سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلىگىلا ماس كېلىدىغان چەكلىمە سۆزلەر:

كۆرسىتىش ئالماشلارنىڭ كۆپلۈك شەكلى these بىلەن those :

Have you seen *these / those thieves*. (سەن بۇ \ ئۇ ئوغرىلارنى كۆردۈڭمۇ؟)

(e) پەقەت سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلىگىلا ماس كېلىدىغان مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەر:

(i) ئېنىقسىز ئارتىكل a/an :

Do you have *a pen*? (سەندە بىر قەلەم بارمۇ؟)

(ii) مەركىزىي چەكلىمە سۆز بولالايدىغان سۆيەتلەردىن every بىلەن each:

I want to interview *every / each student* individually.
(مەن ھەر بىر ئوقۇغۇچى بىلەن ئايرىم-ئايرىم كۆرۈشمەن.)

(iii) ئېنىقسىز چەكلىمە سۆز either بىلەن بولۇشسىز شەكلى neither :

You can park on *either side.* (قايسىبىر تەرەپتە توختاتسىڭىز بولىۋېرىدۇ.)
I will buy *neither car.* (مەن ھېچقايسى ماشىننى سېتىۋالمايمەن.)

## 3. ئالدى چەكلىمە سۆزلەر Predeterminers

ئالدى چەكلىمە سۆزلەر مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەرنىڭ ئالدىدا كېلىدىغان چەكلىمە سۆزلەرنى كۆرسىتىدۇ. مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەرنىڭ ئالدىدا كېلەلەيدىغان ئالدى چەكلىمە سۆزلەر تۆۋەندىكىچە:

**(i)** ***all, both, half***

*all (the) girls* (بارلىق قىزلار) *both those cars* (ئاۋۇ ھەرئىككى ماشىنا) *half an hour* (يېرىم سائەت)

**(ii)** ***double, twice, three time, (four times …):***

*double the sum* (يىغىندىنىڭ ئىككى ھەسسىسى)    *twice my salary* (مائاشىمنىڭ ئىككى ھەسسىسى)

**(iii)** ***one-third, one-fifth, one-tenth… (كەسىر سانلار):***

*one third the time*(ئۈچتىن بىرچىلىك ۋاقىت)    *one fifth the money* (پۇلنىڭ بەشتىن بىرى)

**(iv)** ***such, what :***

*such a* surprise! (شۇنداق ھەيران قالارلىق!)
*What* a nice girl! (نېمە دېگەن چىرايلىق قىز!)

ئالدى چەكلىمە سۆزلەر مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەرگە ئوخشاش ھەرقېتىمدا پەقەت بىرلا تاللىنىپ ئىشلىتىلىدۇ، ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بىرلىكتە كېلىدىغان ئەھۋاللار ئۇچرىمايدۇ، بىراق all such بۇ قائىدىنىڭ سىرتىدا:

*all* girls,   *both* girls,   **all both* girls,   *half the* sum,   *double the* sum,   **half double the* sum
*all such books*   *all such teachers*

### (i) چەكلىمە سۆز all، both ۋە half نىڭ ئىشلىتىلىشى

ئالدى چەكلىمە سۆزلەردىن all، both ۋە half قاتارلىقلار باشقا چەكلىمە سۆزلەر ۋە ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي سۆزلەر بىلەن ئىشلىتىلگەندە مەلۇم چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ. ئۇلارنى ئارتىكىللارنىڭ ئالدىدىن (all the time)، ئىگىلىك ئالماشلارنىڭ ئالدىدىن (all my time)، كۆرسىتىش ئالماشلارنىڭ ئالدىدىن (all this time) ئىشلىتىشكە بولىدۇ. بىراق ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى مىقدار سۆزلەر بولغاچقا، مىقدار چەكلىمە سۆزلىرى every، either / neither، each، some، any، no ۋە enough لارنىڭ ئالدىدا كەلمەيدۇ.

*all (the)* day   *all* (*the*) days   *all (the)* furniture
*half a* day   *half my* days   *half the* furniture
*both (the/my) eyes*

ئالدى چەكلىمە سۆزلۈك رولىدىن باشقا، بۇ ئۈچ سۆز يەنە ئالماش رولىنى ئۆتەپ of بىلەن تۈزۈلگەن سۆز بىرىكمىلىرىنى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا of ئىسىملار بىلەن تاللاپ ئىشلىتىلىدۇ، بىراق ئالماشلار بىلەن مەجبۇرىي ئىشلىتىلىدۇ:

*all (of) the* students (ھەممە ئوقۇغۇچىلار)    *all of them/whom* (ئۇلار ھەممىسى)
*both (of) his* eyes (ئۇنىڭ ئىككىلا كۆزى)    *both of them/which* (ئۇلار ئىككىلىسى)
*half (of) the* time/cost (ۋاقىت\باھانىڭ يېرىمى)    *half of it/this* (ئۇ\بۇنىڭ يېرىمى)

تۆۋەندىكىدەك مىقدار سۆزلەر كەلگەندە of بىلەن تۈزۈلگەن سۆزبىرىكمىلىرى ئىشلىتىش تەكىتلىنىدۇ:

*all of the* many boys (شۇنچە كۆپ بالىنىڭ ھەممىسى)

بۇ ئالدى چەكلىمە سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنى مۇستەقىل ئالماشلارغا ئوخشاش ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*All / both/ half* passed their exams. (ھەممىسى \ ئىككىلىسى \ يېرىمى ئىمتىھانلىرىدىن ئۆتتى.)

all ۋە both مەركىزىي ئىسىمنىڭ كەينىدىنلا ياكى جۈملە ئوتتۇرىسىدا كۆرۈلىدىغان رەۋىش ئورنىدا (يەنى ياردەمچى پېئىلدىن كېيىن) كېلەلەيدۇ، بىراق half بۇنداق فۇنكسىيىگە ئىگە بولمايدۇ. all بىلەن both كېلەلەيدىغان تۆۋەندىكىدەك مۇمكىنچىلىكلەر بولىدۇ:

*All students* were accepted. (ھەممە ئوقۇغۇچىلار قوبۇل قىلىندى.)    [1]
*All the students* were accepted. (يۇقىرىقىغا ئوخشاش.)    [2]
*All of the students* were accepted. (ئوقۇغۇچىلارنىڭ ھەممىسى قوبۇل قىلىندى.)    [3]
*The students* were *all* accepted. (ئوقۇغۇچىلار ھەممىسى قوبۇل قىلىندى.)    [4]
*All* were accepted. (ھەممەيلەن قوبۇل قىلىندى.)    [5]

*All of them* were accepted. (ئۇلارنىڭ ھەممىسى قوبۇل قىلىندى.) [6]
*They* were *all* accepted. (ئۇلار ھەممىسى قوبۇل قىلىندى.) [7]
*They all* were accepted. (ئۇلار ھەممىسى قوبۇل قىلىندى.) [8]

[1]-ۋە [2]-جۈملىدە all ئالدى چەكلىمە سۆز، باشقا جۈملىلەردە ئالماش دەپ قارىلىدۇ.

تۆۋەندىكىدەك جۈملىلەردە two بىلەن both ئاساسەن ئوخشاش مەنا ئىپادىلەيدۇ، بىراق both كۆچەيتىلگەن مەنە ئىپادىلەيدۇ:

*Both (the)* / *The two* } students were excellent. (ئىككىلا ئوقوغۇچى ناھايىتى ياخشى ئىدى.)
(بۇ ئىككى ئوقۇغۇچى ناھايىتى ياخشى ئىدى.)

**(ii) All بىلەن whole نىڭ ئىشلىتىلىشى**

ئارتىكىلسىز كەلگەن ئىسىمنىڭ ئالدىغا all قوشۇلۇپ ياسالغان شەكىل ئادەتتىكى چۈشەنچىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ:

*All men* are created equal. [ئادەتتىكى چۈشەنچە] (ھەممە ئادەم باراۋەر يارىتىلغان.)
*All the men* in the mine wore helmets. [ئالاھىدە تونۇشتۇرۇش]
(كاندىكى ھەممەيلەن بىخەتەرلىك قالپىقى كىيگەن ئىدى.)

ئالدى چەكلىمە سۆز all بىلەن مىقدار سۆز whole پاراللېل ئىبارىلەردە كۆرۈلىدۇ. the whole of دېگەندەك ئىبارىلەردە ئېنىق ئارتىكىل مەجبۇري ئىشلىتىلىدۇ.

**(1) all، all the ياكى the whole لار ۋاقىت ئىسىملىرى بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ، مەسىلەن:**

*all (the)* / *the whole* } day/morning/week
(پۈتۈن كۈن\ ئەتىگەن\ ھەپتە)

تۆۋەندىكىدەك بولۇشسىز ئىبارىلەردە ئارتىكىل ئىشلىتىلمەيدۇ.

I haven't seen him *all day.* (مەن ئۇنى پۈتۈن كۈن ئۇچراتمىدىم.)

ئېنىقسىز چۈشەنچە بىلەن پەقەت whole نىلا ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

I spent { *a whole morning* / *the whole morning* } studying the script.
(مەن پۈتۈن ئەتىگەننى بۇ قولىيازمىنى تەتقىق قىلىشقا سەرپ قىلدىم.)

**(2) all the ياكى the whole نى باشقا سانىلىدىغان ئىسىملار بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدۇ:**

*all the* / *the whole* } family/way/story (پۈتۈن ئائىلە\يول \ھېكايە)

ئىسىملارنىڭ ئالدىغا all قوشۇلۇپ كېلىدىغان شەكىل بەزىدە بىرلىك شەكلىدىكى سانىلىدىغان كونكرېت شەيئىلەرنىڭ ئىسمى بىلەنمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

I haven't read *all the book.* (مەن كىتابنىڭ ھەممىسىنى ئوقۇپ بولالمىدىم.) [1]
The monkey ate *all the banana.* (بۇ مايمۇن باناننىڭ ھەممىسىنى يەپ بولدى.) [2]

ئادەتتە نورمال دەپ قارىلىدىغان قۇرۇلما مۇنداق بولىدۇ:

*all of the* / *the whole* } *book/banana* (كىتابنىڭ ھەممىسى\ باناننىڭ ھەممىسى)

**(3) خاس ئىسىم ۋە باشقا ئارتىكىلسىز ئىسىملار بىلەن all (of) ياكى the whole ئىشلىتىلىدۇ:**

*all (of)* / *the whole of* } Finland/London (پۈتۈن فىنلاندىيە\لوندون) / day / next month (پۈتۈن كۈن\پۈتۈن كېلەركى ئاي)

**(4) سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن all (of) the ئىشلىتىلىدۇ:**

Have you used up *all (of) the coffee?* (قەھۋەنىڭ ھەممىسىنى تۈگىتىپ بولدىڭىزمۇ؟)

*All (of) the music* on the programme was modern.(بۇ پروگراممىدىكى ھەممە مۇزىكىلار مودا ئىكەن)

### (iii) ئاشۇرما چەكلمە سۆز double، twice قاتارلىقلارنىڭ ئىشلىتىلىشى

ئىككىنچى تىپتىكى چەكلمە سۆزلەر مىقدارنى كۆرسىتىدىغان ئىسىملار بىلەن كۆرۈلىدىغان ئاشۇرما چەكلمە سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

*twice* { his strength (ئۇنىڭ كۈچىنىڭ ئىككى ھەسسىسى) / her age (ئۇنىڭ يېشىنىڭ ئىككى ھەسسىسى)

*double* { the amount (يىغىندىنىڭ ئىككى ھەسسىسى) / their salaries (ئۇلارنىڭ مائاشىنىڭ ئىككى ھەسسىسى)

*three times* { this amount (بۇ ساننىڭ ئۈچ ھەسسىسى) / the usual cost (ئادەتتىكى باھانىڭ ئۈچ ھەسسىسى) / the sum (يىغىندىنىڭ ئۈچ ھەسسىسى)

once، twice ۋە three times، four times قاتارلىقلار a، every، each ۋە (قىسمەن ھاللاردا) per قاتارلىق چەكلمە سۆزلەر بىلەن ۋاقىت ئىسىملىرىنىڭ ئالدىدا كېلىپ دائىمىيلىقنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئىبارىلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

*once* / *twice* / *three times* / *four times* } *a* / *every* / *each* / *per* { *day* (كۈندە بىر\ئىككى\ئۈچ\تۆت... قېتىم) / *week* (ھەرھەپتىدە ................... قېتىم) / *month* (ھەر ئايدا ................... قېتىم) / *year* (يىلدا ................... قېتىم) / *decade* (ئون يىلدا............... قېتىم)

بۇ چەكلمە سۆزلەر يەنە « ***every*** + **ئورۇن ئىسىملىرى** » شەكلى بىلەنمۇ بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

We stopped *once every kilometer* . (بىز ھەر بىر كىلومېتىردا بىر قېتىم توختىدۇق.)

*once every three months* (ئۈچ ئايدا بىر قېتىم)

*twice every hundred miles* (يۈز مىلدا ئىككى قېتىم)

### (iv) كەسىر سانلار The fractions

ئىنگلىز تىلىدىكى كەسىر سانلار تۈپ سانلارنىڭ كەينىدىن دەرىجە سانلارنى قوشۇش ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. جۈملە تەركىبىدە ئۇلارنى ئالدى چەكلمە سۆزلەر قاتاردا ئىشلىتىشكە بولۇپلا قالماستىن، يەنە ئۇلارغا باشقا چەكلمە سۆزلەر ئەگىشىپ كېلەلەيدۇ، ھەمدە ساناق سان one نى ئېنىقسىز ئارتىكل a/an بىلەن ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

He did it in { one-third / a third } *(of) the time* it took me.

(ئۇ ئۇ ئىشنى مەن سەرپ قىلغان ۋاقىتنىڭ ئۈچتىن بىرىدىلا قىلدى.)

## 4. ئارقا چەكلمە سۆزلەر Postdeterminers

ئارقا چەكلمە سۆزلەر ئالدى چەكلمە سۆزلەر ياكى مەركىزىي چەكلمە سۆزلەر (ئەگەر ئىشلىتىلگەن بولسا) گە ئەگىشىپ كېلىدۇ. بىراق ئۇلار سۈپەتلەرنىڭ ياكى باشقا ئالدى ئېنىقلىغۇچى سۆزلەرنىڭ ئالدىدىن كېلىدۇ. ئارقا ئېنىقلىغۇچىلار تۆۋەندىكىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

**(a) تۈپ سانلار:**

my *three* children (مېنىڭ ئۈچ بالام)    their *fifty* students (ئۇلارنىڭ ئەللىك ئوقۇغۇچىسى)

**(b)** دەرىجە سانلار ۋە ئادەتتە دەرىجىنى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەر:

the *first* day (بىرىنچى كۈنى)　　the *last* month (ئاخىرقى ئاي)

**(c)** مىقدار سۆلەر:

*few* people (ئاز سانلىق كىشلەر)　　*a large number of* people (نۇرغۇن كىشلەر)

## (a)تۈپ سانلار Cardinal numerals

one سانلىدىغان بىرلىك شەكىلدىكى ئىسىملار بىلەن بىللە كېلىدۇ (مەسىلەن: one book دېگەندەك)، باشقا تۈپ سانلار سانلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى بىلەن بىرگە ئىشلىتىلىدۇ (مەسىلەن: two sisters دىگەندەك). نۇرغۇن ئەھۋاللاردا one ئېنىقسىز ئارتىكل a/an نىڭ كۈچەيتىلگەن شەكلى دەپ قارىلىدۇ ۋە بەزىدە ئۇنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كېلىدۇ:

I want { *a* / *one* } photocopy of this article.
(ماڭا بۇ ماقالىنىڭ بىر پارچە كۆپەيتىلگەن نۇسخىسى كېرەك.)

شۇڭلاشقا one ئېنىقسىز ئارتىكل بىلەن بىرلىكتە كېلەلمەيدۇ، بىراق ئېنىق ئارتىكل بىلەن بىرلىكتە كېلەلەيدۇ:

*a one book } I like best (خاتا)
*the one* [‘only’] book } I like best (مەن ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان بىر كىتاب)
*the two* books } I like best (مەن ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىككى كىتاب)

## (b) دەرىجە سانلار Ordinal numbers

دەرىجە سانلار (first، second.... قاتارلىقلار) ۋە ئادەتتە دەرىجىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان سۆزلەر (next ...قاتارلىقلار) ساناق سانلار بىلەن «بىرگە بىر» مۇناسىۋەتكە ئىگە بولىدۇ:

*first / one, second / two, third / three, fourth / four, fifth / five, twentieth / twenty…*

دەرىجىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان next، last، past، (an)other، additional ۋە further قاتارلىق سۆزلەر گىراماتىكىلىق خۇسۇسىيەت ۋە مەنە جەھەتتىن دەرىجە سانلارغا ئوخشىشىپ قالىدۇ.

دەرىجە سانلار دائىم سانلىدىغان ئىسىملار بىلەن بىرلىكتە كېلىدۇ ھەمدە ساناق سانلارنىڭ ئالدىغا ئورۇنلىشىدۇ:

the *first two* days (ئالدىنقى ئىككى كۈن)　*another three* weeks (باشقا ئۈچ ھەپتە)

ئادەتتە دەرىجىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە كۆپ ئىشلىتىلىدىغان سۆزلەر تۆۋەندىكىچە:

next　last　past　(an)other　additional　further

## (c) مىقدار سۆزلەر Quantifiers

ئارقا چەكلىمە سۆز ئورنىدا ئىشلىتىلىدىغان مىقدار سۆزلەرنىڭ ئىشلىتىلىشى تۆۋەندىكىچە:

(i) many، (a) few ۋە several لار پەقەت كۆپلۈك ئىسىملار بىلەنلا كېلىدۇ:

There were { too *many* / only *a few* / very *few* / *several* } mistakes in your article.
(ماقالىڭىزدا بەك كۆپ خاتالىقلار بار ئىكەن.)
(ماقالىڭىزدا پەقەت بىرقانچە خاتالىقلا بار ئىكەن.)
(... ناھايىتى ئاز خاتالىق بار ئىكەن.)
(ماقالىڭىزدا بىرقانچە خاتالىقلار بار ئىكەن.)

(ii) much بىلەن (a)little پەقەت سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەنلا كېلىدۇ:

She hasn’t got *much* money.　(ئۇنىڭدا جىق پۇل يوق.)
She has only got *a little* money. (ئۇنىڭدا پەقەت ئازراقلا پۇل بار.)

بۇلاردىن باشقا، يەنە نۇرغۇن بىرىكمە مىقدار سۆزلەر بولۇپ، ئۇلارمۇ ئارقا چەكلىمە سۆز رولىنى ئوينىيالايدۇ، بەزىلىرى ھەم سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن، ھەم سانلىدىغان كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىسىملار بىلەنمۇ بىللە كېلەلەيدۇ:

The room contained { *plenty of* / *a lot of* / *lots of* } { students. (بۇ ئۆيدە يېتەرلىك\نۇرغۇن ئوقۇغۇچى بار) / furniture.(بۇ ئۆيدە يېتەرلىك \نۇرغۇن جابدۇق بار.) }

بۇلاردىن باشقا بىرىكمە مىقدار سۆزلەر پەقەت سانالمايدىغان ئىسىملارنىلا ياكى كۆپلۈك شەكلدىكى سانىلىدىغان ئىسىملارنىلا چەكلەپ كېلەلەيدۇ:

**The chest contained a** { *great* / *good* } *deal*; { *(large)* / *(small)* } { *quantity* / *amount* } *of* money. (بۇ ساندۇقتا نۇرغۇن پۇل بار ئىدى.)
……………………… *(بۇ ساندۇقتا ئازراق پۇل بار.)*

**The hall contained a** { *(great)* / *(large)* / *(good)* } *number of* students. (زالدا ناھايىتى نۇرغۇن ئوقۇغۇچى بار ئىدى.)

# ئارتىكللار Articles

## 5. ئارتىكلنىڭ شەكلى ۋە تەلەپپۇز قىلىنىشى Form and pronunciation

ئارتىكللار ئىنگلىزتىلىدا ئىسىم ۋە ئىسىملارنى ئېنىقلاپ كېلىدىغان سۆزلەرنىڭ ئالدىدا ئىسىملارنى سان-مىقدار ۋە ئېنىقلىق دائىرىسى جەھەتتىن چەكلەش رولىغا ئىگە بولغان، ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل مەنە بىرەلمەيدىغان سۆزلەر تۈركۈمىدۇر. ئارتىكللارنى ئېنىق ئارتىكل ۋە ئېنىقسىز ئارتىكل دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ. ئارتىكللار ئىسىملارنىڭ ياكى ئىسىملارنى ئېنىقلاپ كەلگەن باشقا ئېنىقلىغۇچى سۆزلەرنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. بۇلار چەكلىمە سۆزلەر ئىچىدىكى ئەڭ تىپىكلىرى ھېسابلىنىدۇ.

ئېنىقسىز ئارتىكل a (n) بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، ئۈزۈك تاۋۇش ياكى ئۈزۈك تاۋۇش چىقىرىدىغان ھەرپ بىلەن باشلانغان سۆزلەرنىڭ ئالدىدا ئېنىقسىز ئارتىكل ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە a ئىشلىتىلىدۇ، [∂] دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. سوزۇق تاۋۇش ياكى سوزۇق تاۋۇش چىقىرىدىغان ھەرپ بىلەن باشلانغان سۆزلەرگە an ئىشلىتىلىدۇ، [∂n] دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

[∂] : *a mouse* *a new school* *a university*

[∂n]: *an elephant* *an old school* *an umbrella* *an hour* *an honest man*

بىرقىسىم سۆزلەر (مەسىلەن، university) گەرچە سوزۇق تاۋۇش ھەرپى بىلەن باشلانسىمۇ ئۇنىڭدىن ئەمەلىيەتتە ئۈزۈك تاۋۇش چىقىدىغان بولغاچقا a ئىشلىتىلىدۇ. يەنە ئاز بىرقىسىم سۆزلەر (مەسىلەن، hour) گەرچە ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپى بىلەن باشلانسىمۇ، بىراق سوزۇق تاۋۇش چىقىدىغان بولغاچقا an ئىشلىتىلىدۇ. ئېنىقسىز ئارتىكلنىڭ كۆپلۈك شەكلى بولمايدۇ، ئارتىكل بىلەن كەلگەن بۇ نەرسىلەر كۆپلۈك شەكلگە ئۆزگەرسە ئارتىكل ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن :

*a dog---dogs,* *a map---maps,* *a book— books*

ئېنىق ئارتىكل the بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، [ð∂] ياكى[ði]دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ . سوزۇق تاۋۇش ياكى سوزۇق تاۋۇش بىلەن باشلانغان سۆزلەرنىڭ ئالدىغا كەلسە[ ði] دەپ تەلەپپۇزقىلىنىدۇ . ئۈزۈك تاۋۇش ياكى ئۈزۈك تاۋۇش بىلەن باشلانغان سۆزلەرنىڭ ئالدىدا كەلسە [ð∂] دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ . بىرلىك ھەم كۆپلۈك شەكلدە ئوخشاشلا ئىشلىتىشكە بولىدۇ .مەسىلەن :

[ði ] : *the eye* *the eyes* *the old school* *the underground* *the hour*

[ð∂] : *the town* *the towns* *the new school* *the union* *the house*

ئىنگلىزتىلدا ئاز بىرقىسىم سۆزلەردىكى ‘h’ تاۋۇشى تەلەپپۇز قىلىنمايدۇ.

**ئىزاھ :**

*a بىلەن one نىڭ پەرقى ۋە ئىشلىتىلىشى*

ئەگەر one نى بىر سان دەپ قارىساق، ئۇھالدا ئۇنى باشقا ساناق سانلار ( two ، three، four قاتارلىقلار ) بىلەن سېلىشتۇرۇشقا بولىدۇ . ئۇنىڭدىن باشقا one نى يەنە ئالماش سۈپىتىدە another ۋە others بىلەنمۇ سېلىشتۇرما قىلىشقا بولىدۇ.

e.g. There is more than *one way* to solve this problem. (بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشنىڭ نۇرغۇن ئۇسۇلى بار)

There are *three telephones* in the office. I've got *one*, and the boss has got the *other two*.

(ئىشخانىدا ئىككى تېلېفون بار، بىرسى مەندە، قالغان ئىككىسى خوجايىندا.)

## 6. ئارتىكلىنىڭ ئىشلىتىلىشى Use of articles

ئارتىكىللارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كۆپ قىسىم چەكلىمە سۆزلەر ئادەتتە خاس ئىسىملار بىلەن بىللە ئىشلىتىلمەيدۇ، پەقەت ئوخشاش خاس ئىسىملار بىلەن ئاتىلىدىغان شەيئىلەردىن بىر سورۇندا ياكى تىڭشىغۇچىنىڭ پائالىيەت ۋە قىزىقىش دائىرىسى ئىچىدە بىرقانچىسى تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئەھۋالدىلا مەركىزىي چەكلىمە سۆزلەر ھېسابلىنىدىغان ئارتىكللار ياكى كۆرسىتىش ئالماشلار تەرىپىدىن چەكلىنىش ياكى ئېنىقلىنىش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلىدۇ.




*A Mr Smith* called to see you this morning, sir.
(ئەپەندىم، بۈگۈن ئەتىگەن سىمىس ئىسىملىك بىرسى سىز بىلەن كۆرۈشكىلى كەپتىكەن.)

بۇ جۈملىدىكى "a Mr smith" چاقىرىلغۇچى ئادەمنى، يەنى Smith ئىسىملىك ئادەملەر ئارىسىدىكى مەلۇم بىرىنى كۆرسىتىدۇ.

*The Mr Smith* called to see you this morning, sir.
(ئەپەندىم، ھېلىقى سىمىس ئەپەندى بۈگۈن سىز بىلەن كۆرۈشكىلى كەپتىكەن.)

بۇ جۈملىدە تىڭشىغۇچى Mr Smith لار ئىچىدىن ئۆزى بىلەلەيدىغان بىرى ئوتتۇرىغا قويۇلغان.

ئېنىقسىز ئارتىكل a(n) ئالاھىدە شەرھلەنمىگەن ئوبيېكت بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ، ئېنىق ئارتىكل the ئېنىق، ئالاھىدە شەرھلەنگەن (كۆرسىتىلگەن )ئوبيېكت بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ. (بۇ يەردىكى شەرھلەش ياكى كۆرسىتىش بىر گۇرۇپپا ئىچىدىكى ئالاھىدە ئوبيېكتنى شەرھلەش ياكى كۆرسىتىشنى كۆرسىتىدۇ ).

| A | B | C |
|---|---|---|
| ئاشكارىلانمىغان ۋە ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن | ئاشكارىلانغان، بىراق ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن | ئاشكارىلانغان ھەم ئېنىق كۆرسىتىلگەن |
| a(n) | a(n) | the |

A: I always like to have *a book* by my bedside. (مەن كارىۋىتىم يېنىدا دائىم بىرەر كىتابنىڭ بولۇشىنى خالايمەن.)
بۇ جۈملىدە ئېيتىلغىنى ھەرقانداق بىر كىتاب بولۇشى مۇمكىن ، بىراق بىز قايسى بىرى ئىكەنلىكىنى بىلەلمەيمىز .

B: I received *a book* about gardening for my birthday. (مەن تۇغۇلغان كۈنۈم ئۈچۈن باغۋەنچىلىككە ئائىت بىركىتاب تاپشۇرۇۋالدىم.)
بۇ جۈملىدە ئېيتىلغىنى ئايرىم بىر كىتاب بولىسمۇ، بىراق ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن.

C: 'I have *a book* about carpentry and *a book* about gardening. Which do you want to see ?
(مەندە ياغاچچىلىققا ئائىت كىتابتىن بىرسى، باغۋەنچىلىككە ئائىت كىتابتىن بىرسى بار. سىز قايسىسىنى كۆرمەكچى؟)
'Could I see *the book* about gardening, please.' (باغۋەنچىلىككە ئائىتنى كۆرۈپ باقسام قانداق؟)

بۇ ئاخىرقى جۈملىدە ئېيتىلغىنى ئالاھىدە كۆرسىتىلگەن بىر كىتاب بولغاچقا ئېنىق ئارتىكىل the ئىشلىتىلدى.




A (بۇلارنىڭ ئارىسىدىكى خالىغان بىرى)　B (بۇلارنىڭ ئارىسىدىكى مەلۇم بىرسى)　C (ئالاھىدە كۆرسىتىلگەن بىرسى)

## 7. ئېنىقسىز ئارتىكلنىڭ ئىشلىتىلىشى Use of indefinite article

ئومۇمەن ئېنىقسىز ئارتىكىل سۆزلىگۈچى ھەم تىڭشىغۇچىغا نىسبەتەن ئېنىق بولمىغان، ئالاھىدە كۆرسىتىلمىگەن شەيئىلەرگە قارىتا ئىشلىتىلىدۇ. كونكرېت ئىشلىتىلىشلىرى تۆۋەندىكىچە:

**1) ئاشكارىلانمىغان ۋە ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن شەيئىلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:**

**(a) a/an نى «بىر، مەلۇم بىر» دېگەن مەنىلەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ.**

e.g. I saw *a man* behind the door. (مەن ئىشىكنىڭ كەينىدە بىر ئادەمنى كۆردۈم.)

She is *a good teacher*. (ئۇ بىر ياخشى ئوقۇتقۇچى.)

This article was written by *a student* in our school.

(بۇ ماقالە مەكتىپىمىزدىكى مەلۇم بىر ئوقۇغۇچى تەرىپىدىن يېزىلغان.)

**(b) a/an نى بەزىدە any (بىرەر، ھەرقانداق بىر) بىلەن ئوخشاش ئىشلىتىشكە بولىدۇ.**

e.g. I've never seen *an elephant*.( = any elephant ) (مەن ئەزەلدىن پىل كۆرۈپ باقمىغان.)

I'm looking for *a man* to help me with my work.( = any man)

(مەن ئىشىمغا ياردەملىشىدىغان بىرەر ئادەم ئىزلەۋاتىمەن.)

**(c) a/an بىلەن كەلگەن ئىسمنى مەلۇم بىر گۇرۇپپىغا ياكى تۈرگە تەۋە بولغان ئەزالارنىڭ ئورنىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ:**

e.g. *An* elephant cannot marry *a mouse*.(پىل چاشقان بىلەن توي قىلالمايدۇ.)

بۇ جۈملىدە ھەر قانداق بىر پىلنىڭ ھەرقانداق بىر چاشقان بىلەن توي قىلالمايدىغانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان.

بۇنداق جۈملىلەر (A/AN + NOUN = ANY MEMBER OF THE CLASS) دائىم ئېنىقلىما بېرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ .

e.g. *A* ruler is *an* instrument for drawing straight lines.

(سىزغۇچ سىزىق سىزىشتا ئىشلىتىلىدىغان ئەسۋاب.)

*A* butcher is *a* man who sells meat. (قاسساپ گۆش ساتىدىغان ئادەمدۇر.)

*A* bird is *an* animal with feathers and wings. (قۇش پەي- قاناتلىرى بار ھايۋان.)

بۇنداق جۈملىلەردە (يەنى، مەلۇم تۈر ياكى گۇرۇپپىغا تەۋە بولغان ئەزالارنىڭ ئىش-پائالىيەتلىرى ۋە تۈزۈملىرى توغرىسىدىكى جۈملىلەردە ) a/an كۆپىنچە مەلۇم ھەقىقەتنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ.

e.g. *An* elephant cannot marry *a* mouse .

بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا كۆپلۈك شەكلىنى ئىشلىتىش تېخىمۇ كۆپ ئۇچرايدۇ.

e.g. *Mice* do not marry *elephants*. (چاشقانلار پىللار بىلەن تويلاشمايدۇ.)

*Cars* must be fitted with safety belts. (ماشىنلارغا چوقۇم بىخەتەرلىك تاسمىسى ئورنىتىلىشى كېرەك.)

(d) a/an نى بىرلىكلەرنى ئىپادىلەشتە per (ھەر) بىلەن ئوخشاش ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

60kmph = 60kms per hour = 60 kms *an hour* = 60km.p.h ( سائەتتە 60 كىلومېتىر =)

three times *a week* (ھەپتىدە ئۈچ قېتىم) twice *a month* (ئايدا ئىككى قېتىم)
ten pence *a kilogram* (بىركىلوگرامى ئون پىن) *once a mile* (بىر مىلدا بىر قېتىم)

2) ئاشكارىلانغان، بىراق ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن شەيئىلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

(a) a/an ئاللاھىدە ياكى ئايرىم، بىراق ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن شەيئىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ: مەسىلەن :

*An Uygur girl* and *a Kazak boy* came to this school to study mathematics.
(بىر ئۇيغۇر قىز بىلەن بىر قازاق يىگىت بۇ مەكتەپكە ئوقۇش ئۈچۈن كەلدى.)

بۇ جۈملىدىكىسى ئاللاھىدە (ئايرىم)كۆرسىتىلگەن بىر قىز بىلەن ئاللاھىدە (ئايرىم) كۆرسىتىلگەن بىر ئوغۇلنى كۆرسىتىدۇ، بىراق ئۇلارنىڭ قايسىبىرى (كىم )ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلگىلى بولمايدۇ. باشقا مىساللار :

I have got *a good job* at last. (مەن ئاخىرى ياخشى خىزمەتكە ئېرىشتىم.)
The police are looking for *a man* who was in the bank at the time of the robbery.
(ساقچى بۇلاڭچىلىق يۈزبەرگەندە بانكىدا بولغان بىر ئادەمنى ئىزلەۋاتىدۇ.)
She is *a very old friend* of ours. (ئۇ بىزنىڭ ناھايىتى قەدىناس بىر دوستىمىز.)

(b) a/an مەلۇم نەرسىنىڭ بىر تۈرى ياكى بىر مىسالىنى ئىپادىلەيدۇ:

e.g. Alim has *a good computer*. (ئالىمنىڭ بىر ياخشى كومپيۇتېرى بار.)
We have *a good climate*. (بىز بىر ياخشى كىلىماتقا ئىگە.)
What *a beautiful day*! (نېمىدېگەن گۈزەل كۈن-ھە!)
What *a strong man* he is. (ئۇ نېمىدېگەن كۈچلۈك ئادەم!)
I've never heard of such *a thing*. (مەن ئۇنداق بىر ئىشنى ئەزەلدىن ئاڭلاپ باقمىغان.)

(c) a/an مەلۇم بىر سىنىپ ياكى قاتلامنىڭ ئايرىم (ئاللاھىدە )بىر ئەزاسىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

e.g. My classmate Kahar will become *a lawyer* in the future.
(ساۋاقدىشىم قاھار كەلگۈسىدە ئادۋوكات بولىدۇ.)
My friend Abdumijit is *a very good teacher*. (دوستۇم ئابدۇمىجىت ناھايىتى ياخشى ئوقۇتقۇچى.)
Yusup Has Hajip is *a great Uygur philosopher*.
(يۈسۈپ خاس ھاجىپ بىر ئۇلۇغ ئۇيغۇر پەيلاسوپى.)
Mahmud Kashkary is *a famous linguist of the Uygur people*.
(مەھمۇد قەشقىرى ئۇيغۇر خەلقىنىڭ مەشھۇر تىلشۇناسى.)

# 8. ئېنىق ئارتىكلنىڭ ئىشلىتىلىشى Use of definite article

### ئېنىق ۋە ئاللاھىدە گەۋدىلەندۈرۈلگەن شەيئىلەر بىلەن ئىشلىتىلىشى

ئېنىق ئارتىكل (The) ئادەتتە ئاشكارىلانغان ھەم ئېنىق كۆرسىتىلگەن شەيئىلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ، ئېنىق ئارتىكل The مۇستەقىل مەنە ۋە ئىشلىتىلىشى بولمىغان ياردەمچى سۆز بولسىمۇ بىراق ئۇنىڭ تۈپ مەنىسى ئوبيېكتنىڭ ئېنىق ھەم ئاللاھىدە كۆرسىتىلگەنلىكى (شەرھلەنگەنلىكى ) دە ئىپادىلىنىدۇ .

كونكرېت ئىشلىتىلىشى تۆۋەندىكىچە:

(a) ئالدىنقى جۈملىدە تىلغا ئېلىنغان ياكى چۈشىنىشلىك بولغان شەيئىلەر ئالدىدا ئىشلىتىلىدۇ.

e·g· I saw a student today and my teacher said that *the student* is kazak·

(مەن بۈگۈن بىر ئوقۇغۇچىنى كۆردۈم، ئوقۇتقۇچىمنىڭ ئېيتىشىچە ئۇ ئوقۇغۇچى قازاق ئىكەن.)

I've got an orange and some apples· Who wants *the orange*?

(مەندە بىر ئاپېلسىن ۋە بىرقانچە ئالما بار. ئاپېلسىن كىمگە كېرەك؟)

All right , you have *the orange* , and I'll have *the apples*·

(ياخشى، سەن ئاپېلسىننى ئال، مەن ئالمىلارنى ئالاي.)

كىتاب ، ئويۇن ۋە كىنولارنىڭ ماۋزۇلىرىدا ۋەقەلىككە مۇناسىۋەتلىك بولغان ئادەم ياكى ئوبيېكتنى تونۇشتۇرۇش ئۈچۈن the ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن :

e·g· *The Elephant and the Mouse ; The Longest Day ; The Mousetrap ·*

*ئىزاھ:* بەزىدە ھېكايىلەردە كىشىلەرنىڭ دىققىتىنى تارتىش ئۈچۈن ئېنىق شەرھلەنمىگەن شەيئىلەرنى ئېنىق ئارتىكىل the بىلەن باشلايدۇ .

e·g· *The* old man sat in *the* corner , his eyes fixed on *the* body on the floor·

(بۇ قېرى ئادەم بۇلۇڭدا ئولتۇردى، ئۇنىڭ كۆزلىرى يەردىكى جەسەتكە تىكىلىپ قالغان ئىدى.)

بۇ خىل شەكىل ئادەمنى بۇ ھېكايىدە نېمە ۋەقە يۈز بەرگەنلىكىگە قىزىقتۇرىدۇ .( يەنى ، قېرى ئادەم كىم ؟ نېمە ئۈچۈن يەردە بىر جەسەت ياتىدۇ ؟ ۋەقە يۈزبەرگەن يەر قەيەر ؟ ... دېگەندەك سىزنى ھەيران قالدۇرۇۋاتقان بۇ ئىشلارنى بىلىش ئۈچۈن ئادەم بۇ ھېكايىنى ئوقۇشقا كىرىشىپ كېتىدۇ. )

(b) مەلۇم ئەھۋال ياكى سورۇن ئىچىدىن ئايرىۋالغىلى بولىدىغان شەيئىلەرگە قوشۇلىدۇ:

ھەممە ئادەمنىڭ مەلۇم قىزىقىش ۋە پائالىيەت دائىرىسى بولىدۇ، شۇ دائىرە ئىچىدە شۇ ئادەمگە مۇناسىۋەتلىك ئوبيېكت ۋە پائالىيەت سورۇنلىرىنى يېقىن كىشىلىرى پەرقلەندۈرەلەيدۇ. ئەگەر تىڭشىغۇچى سۆزلىگۈچىنىڭ قىزىقىش ۋە پائالىيەت دائىرىسىنى بىلىدىغان كىشى بولسا، ئۇنداقتا ئېنىق ئارتىكلنى ئىشلىتىش ئارقىلىق نۇرغۇن ئورۇنسىز چۈشەنچە بېرىشلەردىن ساقلانغىلى بولىدۇ:




I must go to *the bank* and *the post office* · Then I'd better call in at *the supermarket* on the way back·

(مەن بانكىغا ۋە پوچتىخانىغا بېرىشىم كېرەك. ئاندىن قايتقۇچە دەرىجىدىن تاشقىرى بازارغا كىرىپ چىقاي.)

ئەگەر ئاڭلىغۇچى سۆزلىگۈچىنىڭ قىزىقىش ۋە پائالىيەت دائىرىسىنى بىلسە، ئېيتىلىۋاتقىنىنىڭ قايسى بانكا، قايسى پوچتىخانا ۋە قايسى دەرىجىدىن تاشقىرى بازار ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدۇ. دەل مۇشۇنداق ئەھۋاللاردا ئېنىق ئارتىكل ئىشلىتىلىدۇ.

تۆۋەندە يۇقىرىقىدەك ئەھۋاللاردا كۆپ قوللىنىدىغان ئىبارىلەر بېرىلدى:

| دۆلەت-رايونلار ئىچىدىكى ئورۇنلار ئىسمى | شەھەر-بازارلار ئىچىدىكى ئورۇنلار ئىسمى | قورۇ-جايلار ئىچىدىكى ئورۇنلار ئىسمى |
|---|---|---|
| in the country | on the ground | in the bedroom |
| on the beach | in the street | in the kitchen |
| in the mountains | at the cinema | at the door |
| across the sea | at the station | in the garden |
| at the seaside | across the road | on the landing |
| in the South | in the (town) center | in the corridor |
| all over the country | on the underground | on the second floor |
| | in the supermarket | down the stairs |
| | over the bridge | in the lift |

# 3. Determinatives

يەرلىك ياكى دۆلەتنىڭ پائالىيەت دائىرىلىرى ئىچىدىكى ئورۇنلارنى ھەم ئايرىم شەخسلەرنى ئىپادىلەشتە the ئىشلىتىلىدۇ.

شەخسلەر Individuals | ئاممۋى ئورگانلار Institutions

| | | | |
|---|---|---|---|
| the Prime Minister | the President | the Police | the Church |
| the Principal | the Captain | the Law | the Clergy |
| the Head(master | the Doctor | the Establishment | the Government |
| the Managing Director | | | |

ئىزاھ: شەخسلەرنىڭ جەمەت نامىلىرىنى ئىشلەتكەندە ، ئۇلار بىلەن بىۋاستە پاراڭلاشقاندا ياكى بىز ئۇلارنى بىۋاستە ئىسمىلىرى بىلەن قوشۇپ ئاتىغاندا ئېنىق ئارتىكل the ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن: تۆۋەندىكىدەك ئېيتىشقا بولىدۇ .

I want to speak to Captain Brown. (مەن پاراخوت باشلىقى براۋۇن بىلەن سۆزلىشمەن.)
Good morning Captain. (ياخشىمۇ سىز، پاراخوت باشلىقى.)

**(c) بىر پۈتۈن گەۋدە ھېسابلىنىدىغان، بىراق نۇرغۇن شەيئىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ناھايىتى كەڭ پائالىيەت دائىرىلىرى ( يەنى يەر شارى ، قۇياش ، ئاي ،ئالەم بوشلۇقى قاتارلىقلار ) گە ئېنىق ئارتىكل the نى ئىشلىتىلىدۇ:**

They toured the world together. (ئۇلار دۇنيانى بىرلىكتە ساياھەت قىلدى.)
The earth goes around the sun. (يەرشارى قۇياشنى چۆرىدەپ ئايلىنىدۇ.)
She lives in the United States now. (ئۇ ھازىر ئامېرىكا قوشما شتاتىدا تۇرىدۇ.)
'Fly me to the moon and let me play among the stars'. (مېنى ئايغا ئۇچۇرۇپ، يۇلتۇزلار ئارا ئويناتقىن.)

**(d) سۈپەتلەرنىڭ ئاشۇرما دەرىجىسى ھەم دەرىجە سانلار بىلەن ئېنىق ئارتىكل the ئىشلىتىلىدۇ .**

ئاشۇرما دەرىجە (superlatives) :

The best … The lowest … The most recent … The only…

دەرىجە سانلار(ordinal numbers) :

The first … The second … , etc.

شۇنداقلا يەنە دەرىجىنى ئىپادىلەپ بېرەلەيدىغان باشقا سۆزلەر:

The last … The next …

**(e) مەلۇم تۈرنىڭ ئەزاسى ياكى ۋەكىلىگە ئىشلىتىلىدۇ.**

THE + SINGULAR NOUN( بىرلىك ئىسىم )

بۇ خىل شەكىلنى ئېنىقلىما بەرگەندە، بولۇپمۇ دائىم ھەقىقەت بولۇپ تۇرالمايدىغان پاكىتلار توغرىسىدىكى كۆز قاراشلارنى ئىپادىلەيدىغان جۈملىلەردە ئىشلەتسەك تېخىمۇ ياخشى بولىدۇ .

e.g. *The Tarim river* is in danger of drying up. (تارىم دەرياسى قۇرۇپ كېتىش خەۋپى ئىچىدە.)
*The* computer has replaced the abacus. (كومپيۇتېر چوتنىڭ ئورنىنى ئېلىۋاتىدۇ.)

ئىزاھ : the نى ئىشلەتمەستىن ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلىنى قوللىنىپ كونكرېت ھالەتنى ئىپادىلەيدىغان جۈملىلەرنى تۈزۈشكە ھەمدە شەيئىلەرنى تەسەۋۋۇر قىلىشقا بولىدۇ:

Camels are in danger of extinction. ( تۆگىلەر يوقىلىش خەۋپى ئىچىدە.)
*Computers* have replaced *abacuses*. (كومپيۇتېرلار چوتلارنىڭ ئورنىنى ئېلىۋاتىدۇ.)

(f) ئېنىق ئارتىكلنىڭ كەينىگە سۈپەتلەرنى قوشۇش ئارقىلىق شۇخىل سۈپەتكە ئىگە كىشلەرنى ئىپادىلىيەلەيدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنى ياساشقا بولىدۇ:

e.g. We have made special arrangements for *the handicapped* and *the disabled*.

(بىز مېيىپ-مەجرۇھلار ئۈچۈن ئالاھىدە ئورۇنلاشتۇرۇشلارنى قىلدۇق.)

Our aim is not to make *the rich* poorer , but to make *the poor* richer.

(بىزنىڭ مەقسىتىمىز بايلارنى نامراتلاشتۇرۇش ئەمەس، بەلكى نامراتلارنى بېيىتىش.)

*The young* do not listen to *the old*. (ياشلار قېرىلارنىڭ گېپىنى ئاڭلىمايدۇ.)

دىققەت: the handicapped، the poor، the rich لار بولسا مەنە جەھەتتىن كۆپلۈك مەنە ئىپادىلەيدۇ يەنى:

rich people , handicapped people ,

يۇقىرىقى ئادەملەردىن پەقەت بىرنىلا ئىپادىلىمەكچى بولغاندا چوقۇم تۆۋەندىكىدەك ئىپادىلەش كېرەك:

the rich man , the poor man , the handicapped person

## ئومۇملاشتۇرۇش خاراكتېرىدىكى جۈملىلەردە ئىشلىتىلىشى

يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك، ئېنىق ئارتىكل the سۆزلەۋاتقان شەيئىنىڭ قايسى شەيئى ئىكەنلىكىنى كەۋدىلەندۈرۈش ئۈچۈن ياكى ئېنىقلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. شۇڭا the نى چىقىرىۋەتكەندە ئالاھىدە كەۋدىلەندۈرۈلمىگەن ئومۇملاشتۇرۇش خاراكتېرىدىكى جۈملىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ.

(a) سانىلىدىغان ئىسىملار بىلەن سانالمايدىغان ئىسىملارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئادەتتىكى جۈملىلەر:

ئادەتتىكى كۆزقاراشنى (پىكىرنى) ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلىگە ۋە سانالمايدىغان ئىسىملارغا the قوشۇلمايدۇ. مەسىلەن :

e.g. I don't like *dogs*. (مەن ئىتنى ياقتۇرمايمەن.)

*Sugar* is bad for you. (شېكەر سالامەتلىكىڭگە زىيانلىق.)

*Uighur men* make good *husbands*. (ئۇيغۇر ئەرلىرى ياخشى ئەر بولىدۇ.)

*Money* cannot buy *happiness*. (پۇلغا خۇشاللىقنى سېتىۋالغىلى بولمايدۇ.)

**دىققەت:** ئادەتتىكى جۈملىلەردە life ، comfort، nature ، death ، happiness قاتارلىق ئابستراكت ئىسىملار ئارتىكل قوشۇلماي ئىشلىتىلىدۇ.

(b) ئالاھىدە جۈملىلەر

تىلغا ئېلىنىۋاتقان نەرسىلەرنىڭ ياكى ئادەملەرنىڭ قايسى ئالاھىدە ياكى كونكرېت نەرسىلەر ياكى ئادەملەر ئىكەنلىكىنى كەۋدىلەندۈرگەندە، ئاندىن ئېنىق ئارتىكل the نى ئىشلىتىش زۆرۈر بولىدۇ:

e.g. *The boys* in our village are very noisy. (مەھەللىمىزنىڭ باللىرى بەك غەلۋىخور.)

*The sugar* I like best ( = the kind of sugar I like best … ) is white sugar.

(مەن ياخشى كۆرىدىغان شېكەر ئاق شېكەر.)

*The reporters* we met at the conference were all married.

(بىز يىغىندا ئۇچراتقان مۇخبىرلارنىڭ ھەممىسى توي قىلىپ بولغان.)

What about *the money* you owe me? (سەن مەندىن قەرز ئالغان پۇلچۇ؟)

ئىزاھ:

1) ئىسىملارغا قوشۇلغان سۈپەت ياكى سۈپەت سۆز بىرىكمىلىرى جەزمەن ئىسىملارنى چەكلەيدۇ، ياكى ئېنىق ئايدىڭلاشتۇرۇپ بېرەلەيدۇ دېگىلى بولمايدۇ:

e.g. *dogs* ~ *black dogs* (قارا ئىتلار)
*sugar* ~ *white sugar* (ئاق شېكەر)
*music* ~ *classical music* (كلاسسىك مۇزىكا)
*history* ~ *classical history* (قەدىمكى زامان تارىخى)
*mothers* ~ *working mother* (خىزمەت قىلىۋاتقان ئانىلار)

يۇقىرىقى مىساللاردىكى classical ، working ، white ۋە black قاتارلىقلار what kind of ….? (قانداق، قايسى خىلدىكى...؟) دېگەن سوئالغا جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ. بىراق تۆۋەندىكىدەك قايسى بىرى ئىكەنلىكىنى سورايدىغان سوئاللارغا جاۋاب بولالمايدۇ:

Which particular mother / history / music / sugar / dogs ? ( قايسى ئانىلار/ تارىخ / مۇزىكا/ شىكەر /ئىتلار؟ )

باشقا مىساللار:




2) مەلۇم نەرسىنىڭ ئالاھىدە بىر قىسمىنى باشقىلىرىدىن ئايرىش ئۈچۈن ئادەتتە ئېنىق ئارتىكل theئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن، تۆۋەندىكى مىسالدا A، B دىن ئىبارەت ئىككى ئادەم فرانسىيە ھارىقى بىلەن ئىتالىيە ھارىقى توغرىلىق سۆزلەشكەن:

A : 'Which do you prefer , French wine or Italian wine ?'
(قايسىسىنى ياقتۇرىسىز، فرانسىيە ھارىقىنىمۇ ياكى ئىتالىيە ھارىقىنىمۇ؟)
B : 'Generally I prefer French wine.' (ئادەتتە مەن فرانسىيە ھارىقىنى ياقتۇرىمەن.)

بىراق تۆۋەندىكى مىسالدا ئۇلار فىرانسىيە ھارىقى بىلەن ئىتالىيە ھارىقىنىڭ ئالاھىدە بىر قىسمى ( ئۈلگىسى ) توغرىلىق سۆزلەشكەن، شۇڭلاشقا ئېنىق ئارتىكل ئىشلىتىلگەن.

A: 'Now, try a glass of this French wine, and a glass of this Italian wine ,and then tell me which you prefer .'
(ئەمدى بۇ فرانسىيە ھارىقىدىن بىر ئىستاكان، ئىتالىيە ھارىقىدىن بىر ئىستاكان ئىچىپ بېقىڭ، ئاندىن ماڭا قايسىسىنى بەكرەك ياقتۇرىدىغانلىقىڭىزنى ئېيتىپ بېرىڭ.)
B: 'Oh, the Italian wine, definitely. I find *the French wine* rather acid(ic).'
(ۋاھ، ئەلۋەتتە ئىتالىيە ھارىقىنىدە، مەن فرانسىيىنىڭ بۇ ھارىقىنى ئاچچىق ھېس قىلىۋاتىمەن.)

the يەنە بىز ئەكس ئەتتۈرمەكچى بولغان پىكىرنى ئەينەن ئوتتۇرىغا قويۇشتا ياردەم بېرىدۇ:

e.g. This snow is just *the snow* for skiing. (بۇ دەل تېيىلىدىغان قار بوپتۇ.)

## ئېنىق ئارتىكل the ئىشلىتىدىغان باشقا ئەھۋاللار

### (a) جۇغراپىيىلىك ھەم باشقا ئورۇن ئىسىملىرى

the نى سانىلىدىغان ئىسمى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئورۇن ئىسىملىرىدا ئىشلىتىمىز:

| | | | |
|---|---|---|---|
| **Union** | the Soviet Union | the Union of South Africa | |
| **Kingdom** | the United Kingdom | the Hashemite Kingdom of Jordan | |
| **State(s)** | the United States of America | the Gulf States | |
| **Republic** | the Republic of Panama | the German Democratic Republic | |
| **Sea** | the Red Sea | the Black Sea | the North Sea |
| | the Caspian (Sea) | the Mediterranean (sea) | |
| **Ocean** | the Indian Ocean | the Atlantic (Ocean) | the Pacific (Ocean) |
| **Gulf** | the Gulf of Mexico | the Gulf (= Persian or Arabian Gulf) | |
| **Canal** | the Suez Canal | the Panama Canal | the Kiel Canal |
| **Channel** | the English Channel | | |
| **Straits** | the straits of Dover | | |
| **River*** | the (River) Thames | the Tarim (River) | the (River) Nile |
| **Mountain Range** | the Rocky Mountains | the Himalaya(n) Mountains | |
| **Desert** | the Taklimakan Desert | the Sahara (Desert) | the Kalahari (desert) |
| **Islands/Isles** | the British Isles | the Virgin Islands | |

**ئىزاھ :**

1. ئايرىم (يالغۇز ياكى بىرلا بۆلەكتىن تۈزۈلگەن ) تاغ، ئارال ھەم كۆللەرنىڭ ئىسمى the قوشۇلماي يېزىلىدۇ . مەسىلەن :

Mount Everest    Sugar Loaf Mountain    Table Mountain    Ben Nevis    Lake Erie
Long Island ( بۇنىڭ سىرتىدا the Isle of Skye)    Lake Balaton    Lake Garda

2. كۆپلۈك شەكلىدىكى ئورۇن ئىسىملىرى the قوشۇپ يېزىلىدۇ .مەسىلەن :

the Netherlands    the West Indies    the Tropics    the Azores
the Alps    the Pyrenees    the Rockies    the Himalayas

3. ئوخشاش بولمىغان باشقا ئورۇن ئىسىملىرىمۇ the بىلەن يېزىلىدۇ. مەسىلەن :

the North Pole    the South Pole    the Arctic    the Antarctic    the Sudan
the Gambia    the Gold Coast    the Riviera    the Costa Brava    the Hague
the Middle East    the Far East

بىراق تۆۋەندىكىدەك دۆلەت ناملىرىغا قوشۇلمايدۇ :

America    North / South America    Asia    Africa
Australia    Europe    Great Britain

4. چالغۇ ئەسۋابلارنىڭ ئالدىغىمۇ ئېنىق ئارتىكل the قوشۇلىدۇ:

the duttar, the tambur, the rawab, the piano, the drum, the tambourine (داپ)
the violin, the sapayi (ساپايى), the Uygur oboe (سۇناي)

### (b) جامائەت سورۇنلىرى يەنى مېھمانخانا، تىياتىرخانا، كىنوخانا قاتارلىقلارنىڭ ئىسىملىرى بىلەن قوشۇلۇپ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن :

the Red Lion (inn)    the Randolph (hotel)    the George and Dragon (inn)
the Hilton (hotel)    the Old Vic (theatre)    the Playhouse (theatre)
the Odeon (cinema)    the ABC (cinema)

the QE2 , the Victory غا ئوخشاش داڭلىق پاراخوتلارنىڭ ئىسىملىرىدا ئارتىكل بولىدۇ .

(c) دەرىجە سانلار بىلەن كېلىدىغان ئىسىم ۋە چېسلالاردا ئىشلىتىلىدۇ:

Elizabeth II = (Queen) Elizabeth the Second
Louis XIV = (King) Louis the Fourteenth
13 April = April the thirteenth or the thirteenth of April

ئىزاھ:

1. مۇكاپاتلار ۋە مۇسابىقىلەر توغرىلىق پاراڭلاشقاندا دەرىجە سانلارغا the نى قوشۇلماي ئىشلىتىلىدۇ:

She won first prize for her essay on natural history.
(ئۇ تەبىئەت تارىخى توغرىسىدىكى ماقالىسى ئۈچۈن بىرىنچى دەرىجىلىك مۇكاپاتقا ئېرىشتى.)
The Spanish contestant was in second place.

2. نام-ئەمەلنى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەر بىلەن ئارتىكل the ئىشلىتىلمەيدۇ:

President Wilson Major Thompson Mr and Mrs Smith Admiral Nelson

## ئېنىق ئارتىكل the ئىشلىتىلمەيدىغان ئەھۋاللار

(a) بىرىكمە ئىبارىلەر

ئۆزگىچە بولغان بىرىكمە ئىبارىلەردە the قىسقارتىۋېتىلىدۇ. بۇنداق بىرىكمىلەر تۆۋەندىكىدەك قۇرۇلمىلارغا ئىگە بولىدۇ:

VERB (پېئىل) + NOUN (ئىسىم):

Verb + singular count noun(سانىلىدىغان بىرلىك ئىسىم) :
e.g. to take place to have breakfast to have lunch to have dinner

Verb + plural noun ( كۆپلۈك ئىسىم ) :
e.g. to make friends to shake hands

Verb + Noncount noun ( سانالمايدىغان ئىسىم ) :
e.g. to make progress to make love

PREPOSITION (ئالدى قوشۇلغۇچىلار) + NOUN:
e.g. on time for example in turn after lunch in harmony

ئىزاھ :

1. ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ كەينىدىن ئىسىملار ئەگىشىپ كېلىدىغان شەكىل ئارقىلىق بىر كۈن ئىچىدىكى ۋاقىتنى تۆۋەندىكىدەك ئىپادىلەشكە بولىدۇ:

in the morning in the afternoon in the evening at night at noon at dawn

2. پەسىللەرنىڭ ناملىرى بىلەن كېلىدىغان ئىبارىلەردە، شۇنداقلا ساناق سانلار ئىشلىتىلگەن يىل، ئايلارنىڭ ئالدىدا the ئىشلىتىلمەيدۇ ياكى قىسقارتىۋېتىلىدۇ:

in (the) spring in (the) autumn during (the) summer before (the) winter

(b) *TO/IN /AT / + NOUN (school, work, bed )* شەكىلدىكى بىرىكمىلەر :

بۇ خىل شەكىلدىكى بىرىكمىلەردىن خېلى كۆپ بولۇپ، ئۇلار ئىسىم بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان ھەرىكەت ۋە ئىقتىدارنى شەرھلەش ئۈچۈن قوللىنىلىدۇ. بۇلاردا the قىسقارتىۋېتىلىدۇ:

to go to school = to be in full time education
to be in hospital = to be a patient

to send someone to prison = to imprison him for doing something wrong

**to:** go to bed go to church go to hospital go to prison
go to school go to sea go to work go home (to ئىشلىتىلمەيدۇ)

**in:** be in church be in hospital be in prison

**at:** be at school be at sea be at work be at home

گەرچە ھېچقانداق سەۋەب ياكى چۈشەنچە بولمىسىمۇ the نى باشقا ئەھۋاللاردا چوقۇم ئىشلىتىش زۆرۈر. مەسىلەن:

to the office to the pictures to the cinema to the theatre

ئېنىق ئارتىكلنىڭ بولۇش ياكى بولماسلىقى جۈملىدە مەلۇم مەنە پەرقى پەيدا قىلالايدۇ:

He was sent *to prison*. (=He is a prisoner.) (ئۇ تۈرمىگە تاشلاندى. = ئۇ بىر مەھبۇس.)

She was sent *to the prison* to visit him. (= She went into the building.)

(ئۇ تۈرمىگە ئۇنى يوقلاش ئۈچۈن ئەۋەتىلدى.)

(c) *BY + NOUN* شەكلىدىكى بىرىكمىلەردە THE قىسقارتىۋېتىلىدۇ، بۇ خىل شەكىل يول يۈرۈشتىكى ۋاسىتىلارنى شەرھلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: by tube (يەر ئاستى يولى بىلەن)...

to go by bus by car by train by air (by plane) by bicycle (by bike)
by coach by sea (by ship) by tube (=the London Underground)

يول يۈرۈش ۋاسىتىلىرىنى يەنە *ON + NOUN* شەكلى بىلەن تۈۋەندىكىدەك ئىپادىلەشكىمۇ بولىدۇ:

on foot (پىيادە) on horseback (ئاتلىق)

e.g. I'm going to London tomorrow . I shall go by car.

(مەن ئەتە لوندونغا بارماقچى. مەن ماشىنا بىلەن بارىمەن.)

I'll have to go in my wife's car, because my car is too small .

(مېنىڭ ماشىنام بەك كىچىك بولغاچقا، ئايالىمنىڭ ماشىنىسىدا بېرىشىمغا توغرا كېلىدۇ.)

## ئارتىكىللارنىڭ مەقسەتلىك ھالدا قىسقارتىۋېتىلىشى

خەۋەر، ئېلان ـ تەشۋىقاتلاردا، تېلېگراممىدا ۋە بەلگىلەردە كۆرۈن ، ۋاقىت ھەم پۇلنى تېجەپ قالماقچى بولغاندا، ئارتىكىلنى قىسقارتىۋېتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

POLICE QUESTION YOUTH AFTER BRITISH MUSEUM EXPLOSION

بۇ بىر ماقالىنىڭ باش تېمىسى بولۇپ، جۈملىنىڭ تولۇق شەكلى:

The police are questioning a youth following an explosion which took place in or near the British Museum.

(ساقچى ئەنگلىيە مۇزېيىدا يۈزبەرگەن پارتلاشتىن كېيىن بىر ياشنى سوراق قىلىۋاتىدۇ.)

REGRET MEETING CANCELLED STOP SUGGEST DATE BEFORE NEXT MEETING STOP LETTER FOLLOWS

بۇ تېلېگرامما مەزمۇنى بولۇپ، جۈملىنىڭ تولۇق شەكلى :

We regret that the meeting has been cancelled .We suggest that a date should be chosen before the next meeting .We will send you a letter about this matter right away.

(بۇ قېتىمقى يىغىلىشنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغىنىغا كۆڭلىمىز يېرىم بولدى. بىز كېلەركى قېتىملىق يىغىلىشتىن بۇرۇن چوقۇم بىر ئۇچرىشىش ۋاقتىنى تاللىۋالساقكەن. بىز سىزگە تېزلا بۇ ئىش توغرىلىق خەت ئەۋەتىمىز.)

كۆرسەتكۈچ ۋە باشقا بەلگىلەردە ئىشلىتىلىشى:

DO NOT LEAN OUT OF WINDOW (دېرىزىدىن ئېگىلىپ بېشىڭىزنى چىقارماڭ.)

RING BELL AND WAIT (قوڭغۇراقنى بېسىپ ساقلاپ تۇرۇڭ!)

### ئاممىۋى قۇرۇلۇشلار ۋە ئورگانلارنىڭ ناملىرىنى ئىپادىلەش

شەھەر- بازارلاردىكى قۇرۇلۇشلار، خاتىرە سارايلىرى ۋە ئورگانلارنىڭ ناملىرى خىلمۇ خىللىققا ئىگە بولىدۇ. ئۇلارنى ئىپادىلەشنىڭ مەلۇم قائىدىلىرى بولۇپ، كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى تۆۋەندىكىچە:

تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا كىشىلەرنىڭ قىزىقىش ياكى پائالىيەت دائىرىسىنى ئىپادىلەشتە the ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن :

the Strand    the Mall    the Hotan Museum    the May Club

ئەكسىچە تۆۋەندىكى سۆزلەر بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملار the قوشۇلماي يېزىلىدۇ :

Bridge  Gate  House  Palace  Square  Cross  Road  Abbey

e.g.  London Bridge    Lancaster Gate    Wellington House    Buckingham Palace
Red Square    Charing Cross    King's Road    Westminster Abbey

ئېنىق ئارتىكل the دائىم *THE A OF B* شەكلىدە ئىشلىتىلىدۇ .

e·g·  the Houses of Parliament    the Palace of Westminster    the Tower of London

ئوخشاش ئىسىمنى ئاتايدىغانغا بەزىدە بىر نەچچە تاللاش ئۇسۇلى بولىدۇ:

e·g·  Oxford University  or  The University of Oxford

> ئەسكەرتىش: باشقا چەكلىمە سۆزلەر ھەم ئالماش، ھەم چەكلىمە سۆز فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولغاچقا، ئۇلارنىڭ چەكلىمە سۆز ۋە ئالماشلىق فۇنكسىيىسى «IV باب. ئالماشلار» دا سۆزلىنىدۇ.

# سانلار Numerals

## 9. ساناق سان ۋە دەرىجە سانلار Cardinal and ordinal numerals

سانلاردا ياردەمچى سۆزلەر تۈركۈمىنىڭمۇ، مۇستەقىل سۆزلەر تۈركۈمىنىڭمۇ ئالاھىدىلىكلىرى بولىدۇ. ئۇلار ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدە ھەم چەكلىمە سۆز، ھەم ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ بېشى بولالايدۇ.

ھازىر ھەرقايسى مىللەتلەر كۈندىلىك تۇرمۇشتا ئىشلىتىۋاتقان سانلار سىستېمىسى نۆلدىن توققۇزغىچە بولغان رەقەملەرنى ئاساس قىلغان ئونلۇق سانلار سىستېمىسى ( ھازىر كومپيۇتېر ئىلمىدا نۆلدىن بىرغىچە بولغان ئىككىلا رەقەمدىن تەركىب تاپىدىغان ئىككىلىك سانلار سىستېمىسى ئىشلىتىلىۋاتقان بولسىمۇ، بىراق بۇ يەردە بۇ توغرىلىق توختالمايمىز) بولۇپ، مەلۇم بىر رەقەمنىڭ سانلاردىكى خانە سانى ئاشقانسېرى ئۇنىڭ قىممىتىمۇ ئېشىپ بارىدۇ.

سانلارنى ياساشتا ئۈچتىن توققۇزغىچە بولغان رەقەملەرنىڭ تومۇرىغا teen- نى قوشۇش ئارقىلىق ئونلار خانىسىدىكى 13 دىن 19 غىچە بولغان سانلارنى ياساشقا ياكى ty- نى قوشۇش ئارقىلىق ئونلار خانىسىدىكى 90 غىچە بولغان 20، 30... دېگەندەك سانلارنى ياساشقا، 20، 30... دېگەندە سانلارنىڭ كەينىگە بىردىن توققۇزغىچە بولغان رەقەملەرنى قوشۇش ئارقىلىق 21 دىن 29 غىچە، 31 دىن 39 غىچە، ... سانلارنى ياساشقا، يۈز (hundred) نىڭ ئالدىغا بىردىن توققۇزغىچە بولغان رەقەملەرنى قوشۇش ئارقىلىق 200، 300، ... دېگەندەك سانلارنى ياساشقا، مىڭ (thousand)، مىليون (million)، مىليارد (billion) دېگەندەك سانلارنىڭ ئالدىغا بىردىن 999سانلارنى قوشۇش ئارقىلىق قانچە مىڭ، قانچە مىليون، قانچە

مىليارد ئىكەنلىكى ئىپادىلەيدىغان سانلارنى ياساشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

| | | | |
|---|---|---|---|
| 0 | nought, zero | | |
| 1 | one | 1st | first |
| 2 | two | 2nd | second |
| 3 | three | 3rd | third |
| 4 | four | 4th | fourth |
| 5 | five | 5th | fifth |
| 6 | six | 6th | sixth |
| 7 | seven | 7th | seventh |
| 8 | eight | 8th | eighth |
| 9 | nine | 9th | ninth |
| 10 | ten | 10th | tenth |
| 11 | eleven | 11th | eleventh |
| 12 | twelve | 12th | twelfth |
| 13 | thirteen | 13th | thirteenth |
| 14 | fourteen | 14th | fourteenth |
| 15 | fifteen | 15th | fifteenth |
| 16 | sixteen | 16th | sixteenth |
| 17 | seventeen | 17th | seventeenth |
| 18 | eighteen | 18th | eighteenth |
| 19 | nineteen | 19th | nineteenth |
| 20 | twenty | 20th | twentieth |
| 21 | twenty-one | 21st | twenty-first |
| 22 | twenty-two | 22nd | twenty-second |
| 23 | twenty-three | 23rd | twenty-third |
| 24 | twenty-four | 24th | twenty-fourth |
| 25 | twenty-five | 25th | twenty-fifth |
| 26 | twenty-six | 26th | twenty-sixth |
| 27 | twenty-seven | 27th | twenty-seventh |
| 28 | twenty-eight | 28th | twenty-eighth |
| 29 | twenty-nine | 29th | twenty-ninth |
| 30 | thirty | 30th | thirtieth |
| 40 | forty | 40th | fortieth |
| 50 | fifty | 50th | fiftieth |
| 60 | sixty | 60th | sixtieth |
| 70 | seventy | 70th | seventieth |
| 80 | eighty | 80th | eightieth |
| 90 | ninety | 90th | ninetieth |
| 100 | a/one hundred | 100th | (one) hundredth |
| 101 | a/one hundred and one | 101st | (one) hundred and first |
| 102 | a/one hundred and two | 102nd | (one) hundred and second |
| 1000 | a/one thousand | 1,000th | (one) thousandth |
| 1001 | a/one thousand (and) one | 1,001st | (one) thousand and first |
| 2000 | two thousand | 2,000th | two thousandth |
| 10,000 | ten thousand | 10,000th | ten thousandth |
| 100,000 | a/one hundred thousand | 100,000th | (one) hundred thousandth |
| 1,000,000 | a/one million | 1,000,000th | (one) millionth |
| 1,000,000,000 | a/one billion | 1,000,000,000th | (one) billionth |

يۇقىرىقى توپلامدىن شۇنى بايقاشقا بولىدۇكى، بىردىن 13 قىچە بولغان سانلار، شۇنداقلا 20، 30، 50، يۈز، مىڭ، مىليون ۋە مىليارد قاتارلىق سانلار سىستېمىلىق ئەمەس بولۇپ، بۇلارنى ئايرىم ئەستە ساقلاپ ئۆگىنىشكە توغرا كېلىدۇ. باشقا سانلار بىرقەدەر سىستېمىلىق بولۇپ، ئۇلار يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان قائىدە بويىچە ئارقا قوشۇمچىلارنىڭ مەلۇم تەرتىپ بويىچە قوشۇلۇشى بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن:

six ~ sixteen ~ sixty
seven ~ seventeen ~ seventy
four ~ fourteen ~ forty (u ھەرپى چۈشۈپ قالىدۇ)
five [ai] ~ fifteen [i] ~ fifty [i] (يېزىلىشمۇ، تەلەپپۇزىمۇ ئۆزگىرىدۇ)

دەرىجە سانلاردىن بىرىنچىدىن ئۈچىنچىگىچە بولغانلىرى سىستېمىلىق ئەمەس. مەسىلەن، first، second، third. باشقىلىرى ساناق سانلارنىڭ كەينىگە th- نى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. (بىراق five غا th- قوشقاندا fifth بولىدۇ). ساناق سانلاردىن y- بىلەن ئاخىرلاشقانلىرىغا th- نى قوشۇشتىن ئىلگىرى y- نى ie- غا ئۆزگەرتىپ ئاندىن قوشۇش كېرەك:

four ~ fourth　　fourteen ~ fourteenth　　forty ~ fortieth
five ~ fifth　　fifteen ~ fifteenth　　fifty ~ fiftieth
six ~ sixth　　sixteen ~ sixteenth　　sixty ~ sixtieth

ساناق سانلار ۋە دەرىجە سانلارنىڭ ھەرئىككىلىسى جۈملىدە ئالماش [1-4] ياكى چەكلىمە سۆز [5-6] رولىنى ئوينىيالايدۇ:

*Five* is an odd number. (بەش بىر تاق سان.) [1]
There are *nine* (of them). (ئۇلاردىن توققۇزى بار.) [2]
I was the *tenth* on the list. (مەن تىزىملىكتىكى ئونىنچىسى ئىدىم.) [3]
She was only *five*. [‘five years old’](ئۇ ئاران بەش ياش ئىدى.) [4]
There are *57* people on board. (پاراخوتتا 57 ئادەم بار.) [5]
He referred to the *Fifth* Amendment. (ئۇ 5-قېتىملىق تۈزىتىشنى كۆزدە تۇتۇۋاتىدۇ.) [6]

ساناق سانلار ئىسىملارنىڭ ئالدىدىن كەلگەندە دائىم شۇ نەرسىلەرنىڭ سانىنى، كەينىدىن كەلگەندە دائىم شۇ نەرسىلەرنىڭ دەرىجىسىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

five books　　book five = fifth book= fifth volume
six lessons　　lesson six = sixth lesson

ئىسىملارنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كەلگەن ياكى ئالماش ئورنىدا ئىشلىتىلگەن دەرىجە سانلارنىڭ ئالدىدىن دائىم ئېنىق ئارتىكل كېلىدۇ [7]. شۇنداقلا بۇنداق دەرىجە سانلار سۈپەتلەرنىڭ ئاشۇرما دەرىجىسى بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ [8]:

Today is *the fourteenth* (day) (of July). (بۈگۈن ئىيۇلنىڭ 14-كۈنى.) [7]
This is *the best* (runner) of them all. (بۇ ئۇلار ئارىسىدىكى ئەڭ ياخشىسى.) [8]

## 10. يۈز، مىڭ، مىليون ۋە مىليارد Hundred, thousand, million and billion

ئادەتتە خانە سانى كۆپرەك بولغان سانلارنى ئوقۇغاندا، ئۇلارنىڭ قايسى خانىدىكى سان ئىكەنلىكىنى بىلىش ئىنتايىن زۆرۈر. تۆۋەندە سانلارنىڭ خانە سانىنى ئاتاش جەدۋىلى بېرىلدى:

| ***Billions*** | | | ***Millions*** | | | ***Thousands*** | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| ***Hundred billions* 100,000,000,000** | ***Ten billions* 10,000,000,000** | ***Billions* 1,000,000,000** | ***Hundred millions* 100,000,000** | ***Ten millions* 10,000,000** | ***Millions* 1,000,000** | ***Hundred thousands* 100,000** | ***Ten thousands* 10,000** | ***Thousands* 1,000** | ***Hundreds* 100** | ***Tens* 10** | ***Ones (column)* 1** |

بۇ سانلار بىلەن كېلىدىغان one نىڭ ئۆزگەرمەس ۋارىيانتى ئۈچۈن a نى ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

$100 = *one (a)* hundred dollars　　1000 students = *one (a)* thousand students

باشقا سانلارنىڭ كەينىدىن، بولۇپمۇ يىل سانى كىچىك چېسلالاردا a ئىشلىتىلمەستىن، بەلكى one ئىشلىتىلىدۇ:

$$1100 = \left\{ \begin{matrix} one \\ a \end{matrix} \right\} \text{ thousand } \left\{ \begin{matrix} one \\ *a \end{matrix} \right\} \text{ hundred} \qquad [1]$$

169 BC = one hundred (and) sixty-nine BC [2]

one بىر سان بولغاچقا، ئۇنىڭ ئالدىدىن چەكلىمە سۆزلەر كېلەلەيدۇ:

*the / that 100* (‘one hundred’) meter race (يۈز مېتىرغا يۈگۈرۈش مۇسابىقىسى)

بۇلار ھەم سان [3] ھەم كۆپلۈك شەكلىدە مىقدار سۆزلىرى [4]، [5] ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە كەينىدىن of ئەگىشىپ كېلىدۇ:

*Ten million* viewers saw the world cup football game on TV. [3]
(ئون مىليون كىشى تېلېۋىزوردىن دۇنيا لوڭقىسى پۇتبول مۇسابىقىسىنى كۆردى.)

*Millions* (*of* people) are starving. (مىليونلىغان كىشى ئاچلىقتىن ئۆلۈۋاتىدۇ.) [4]

*Hundreds of thousands* (*of* people) are homeless. (يۈزمىڭلىغان ئادەملەر ئۆي-ماكانسىز.) [5]

بەزىدە thousand نى k غا، million نى m غا قىسقارتىپ ئىشلىتىلىدىغان ئەھۋاللارمۇ ئۇچرايدۇ:

I have *$200k* to pay for this job. (بۇ خىزمەت ئۈچۈن تۆلەيدىغانغا 200 مىڭ دوللار بار.)

*$25m* are needed to finish this project. (بۇ لايىھەنى تاماملاشقا 25 مىليون دوللار زۆرۈر بولىدۇ.)

## 11. چېسلالار Dates

يىللار ئادەتتە تۆۋەندىكىدەك ئوقۇلىدۇ:

*in 1995*
- ‘nineteen eighty-five’
- ‘nineteen hundred and eighty five’ <Formal قېلىپلاشقان شەكلى>
- *‘one thousand nine hundred and eighty-five’

*in the 1600s* ‘sixteen hundreds’ (1600-يىللاردا)

باشقا مىساللار:

*in the 17th century* ‘seventeenth century’ (17-ئەسىردە)

*in the early eighties* (80-يىللارنىڭ باشلىرىدا)

ئاي ۋە كۈنلەر دائىم تۆۋەندىكىدەك ئىپادىلىنىدۇ:

*7 February* ‘seven February’ *February 7* ‘February seven’

*7th February* ‘the seventh of February’ *February 7th* ‘February the seventh’

چېسلا قىسقارتىلمىلىرىدا سانلار بىر-بىرىدىن يانتۇ سىزىق ياكى چېكىت ئارقىلىق ئايرىلىدۇ:

*7/2/82 = 7.2.82*

بىر كۈن ئىچىدىكى ۋاقىتنى ئىپادىلەيدىغان قىسقارتىلمىلاردىكى سانلار دائىم قوش چېكىت ياكى چېكىت بىلەن ئايرىلىدۇ:

*6:30 = 6.30* ‘six thirty = half past six’

## 12. كەسىر سانلار Fractions

ئادەتتىكى كەسىر سانلار مۇنداق يېزىلىدۇ:

$\frac{1}{2}$ ‘a / one half’ $\frac{2}{3}$ ‘two-thirds’

$\frac{1}{3}$ ‘a / one third’ $\frac{7}{9}$ ‘seven-ninths’

$\frac{1}{4}$ ‘a / one quarter’ $5\frac{3}{4}$ ‘five and three-quarters’

$\frac{1}{5}$ ‘a / one fifth’ $\frac{9}{56}$ ‘nine over fifty-sixths’ = ‘nine fifty sixths’

كەسر سانلاردا دائىم سىزىقچە ئىشلىتىلىدۇ، بولۇپمۇ ئالدى ئېنىقلىغۇچىلاردا كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

a *three quarter* mile　　　　*three(-)quarters* of a mile

ئېنىقسىز ئارتىكل بىلەن كەسر سانىنى ئىپادىلىگەندە سىزىقچە ئىشلىتىلمەيدۇ:

*one –third*　　*a third*　　*a fifth*　　*a seventh*

باشقا پارچە سانلارنى يازغاندا ياكى ئوقۇغاندا چېكىت (point) بىلەن ئايرىلىدۇ، چېكىتنىڭ ئالدى قىسمىدىكى سانلار ئادەتتىكىدەك ئوقۇلىدۇ، بىراق، چېكىتنىڭ كەينىدىكى سانلار بولسا ئايرىم رەقەملەردەك ئوقۇلىدۇ:

*86.45* 'eighty six point four five'
*0.598* 'zero (nought) point five nine eight'

## 13. ماتېماتىكىلىق بەلگىلەر Mathematical symbols

سانلار ھەرخىل ماتېماتىكىلىق بەلگىلەر بىلەن كەلگەندە ئۇنى ئادەتتىكى يېزىقچىلىقتا ئىپادىلەش باشقا سانلارنى ئىپادىلەشتەك ئاسان ئەمەس، بۇنداق ئەھۋالدا ماتېماتىكىلىق ئەمەللەرنى نامى بىلەن ئەمەس، بەلكى بەلگىسى بىلەن ئىپادىلىمەك زۆرۈردۇر:

= 'equals'　　+ 'plus'　　– 'minus'　　× 'times / multiplied by'

÷ 'divided by'　　√ 'the (square) root of'

مەسىلەن:

$(28-\sqrt{9}+\frac{54}{6})-(5\times 2) = 24$

بۇلارنى ئوقۇغاندا:• •

'twenty eight minus the square root of nine plus fifty-four over six, minus five times two, equals twenty four'

دېمەك، ماتېماتىكىلىق بەلگىلەر ھەرقايسى سانلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتلەرنى تېخىمۇ ئېنىقلاشتۇرىدۇ. تۆۋەندە ھەرقايسى ماتېماتىكىلىق ئەمەللەر بىلەن كەلگەن سانلىق ئىبارىلەر ۋە ئۇلارنىڭ ئوقۇلۇش ئۇسۇلى بېرىلدى:

1. قوشۇش (addition) نى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىنگلىز تىلىدا 'sum' (يىغىندىسى) دېگەن ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

16 + 7 = 23　　'The sum of 16 and 7 is 23'

| The sum of two numbers *a* and *b* is *a* + *b* |
|---|

2. ئېلىش (subtraction) نى ئىپادىلەشتە دائىم 'difference' (ئايرىمىسى) دېگەن سۆز ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

8 – 3 = 5　　'The difference of 8 and 3 is 5·'

| The difference of two numbers *a* and *b* is *a* – *b* |
|---|

3. كۆپەيتىش (multiplication) نى ئىپادىلەشتە دائىم 'product' (كۆپەيتمىسى)، 'factors' (كۆپەيتىلگۈچىلەر) دېگەندەك سۆزلەر ئىشلىتىلىدۇ:

5 × 2 = 10　　'The product of 5 and 2 is 10.'

| The product of two numbers *a* and *b* is *a* × *b* |
|---|

4. بۆلۈش (division) نى ئىپادىلەشتە 'quotient' (بۆلۈنمىسى)، 'dividend' (بۆلۈنگۈچى)، 'divisor' (بۆلگۈچى) دېگەندەك سۆزلەر ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

8 ÷ 4 = 2 'The quotient of 8 and 4 is 2'

| The quotient of *a* and *b* is *a* ÷ *b* |
|---|

5. سانلارنىڭ دەرىجىگە كۆتۈرۈلۈشى 'power' (دەرىجىسى) ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن:

$10^1$　'The first power of 10'　　　$5^2$　'The second power of 5'

$20^3$ ‘The third power of 20’   $100^4$ ‘The fourth power of a 100’

$120 \times 10^{25}$ ‘120 multiplied by the twenty fifth power of 10’

$10^{-3}$ ‘the minus third power of 10’

$1 \times 10^{-49}$ ‘one multiplied by the minus forty ninth power of 10’

## 14. پۇل بەلگىلىرى Currency symbols

دوللار بەلگىسى ($) بىلەن فوندستىرلىڭ بەلگىسى (£) دائىم سانلارنىڭ ئالدىدا يېزىلىدۇ، بىراق سانلارنىڭ ئارقىسىدىن ئوقۇلىدۇ:

*$1* ‘one pallor’   *$2* ‘two dollars’   *$256* ‘two hundred (and) fifty six dollars’

*£1* ‘one pound’   *£2* ‘two pounds’   *£8.6m* ‘eight point six million pounds’

قىسقارتىلمىلاردىن p فوندستىرلىڭدىن كىچىك بولغان پارچە پۇلنىڭ بىرلىك (penny) ۋە كۆپلۈك (pence) شەكلى ئۈچۈن، c دوللاردىن كىچىك بولغان پۇل بىرلىكى سىنتنىڭ بىرلىك (cent) ۋە كۆپلۈك (cents) شەكلى ئۈچۈن ئورتاق ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە سانلارنىڭ كەينىدىن يېزىلىدۇ:

*1p* ‘one penny’   *2p* ‘two pence’   *65p* ‘eighty-seven pence’

*1¢* ‘one cent’   *2¢* ‘two cents’   *49¢* ‘forty-nine cents’

پۇل تولۇقسىزدا ئېيتىلغان بايانلاردا دائىم چېكىت ئوقۇلمايدۇ. دوللار بىلەن سىنت، فوندستىرلىڭ بىلەن پېننىڭ باغلىنىشى ۋە ئوقۇلۇشى تۆۋەندىكىچە:

*£7.36* ‘seven pounds thirty-five pence’ / ‘seven pounds thirty-five’ / ‘seven thirty-five’

*$5.45* ‘five dollars (and) forty-five cents’ / ‘five dollars forty-five’ / ‘five forty-five’

كونا يازمىلاردا دوللارنىڭ بەلگىسى $ يېزىلىدىغان بولۇپ، ھازىر بۇنداق يېزىلمايدۇ:

$5.45 ‘five dollars (and) forty-five cents’

# مىقدار سۆزلەر Quantifiers

## 15. سانىلىدىغان ۋە سانالمايدىغان ئىسىملاردىكى مىقدار سۆزلەر Quantifiers with count and noncount nouns

ئىنگلىز تىلىدا ھەر بىر ئىسىمغا خاسلاشقان مىقدار سۆزلەر بولمايدۇ. ئادەتتە سانىلىدىغان ئىسىملار ئۈچۈن زۆرۈر تېپىلغاندا بىرقىسىم مىقدار سۆزلەر (مۇشۇ بۆلەكتە ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ) نى ئىشلەتكەننى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئومۇمەن مىقدار سۆزلەر تەلەپ قىلىنمايدۇ، سانىلىدىغان ئىسىملار بىلەن پەقەت ساناق سانلارنى ئىشلىتىپلا ئۇلارنىڭ سانىنى بىۋاستە ئىپادىلەۋېرىشكە بولىدۇ. سانالمايدىغان ئىسىملارغا تۆۋەندىكى مىقدار سۆزلەرنى، شۇنداقلا بۇ يەردە ئوتتۇرىغا قويۇش زۆرۈرىيىتى بولمىغان باشقا سانىلىدىغان ئىسىملارنى ساناق سانلار بىلەن بىرلىكتە مىقدار سۆز ئورنىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

*six* books (ئالتە كىتاب)   *two bottles* of milk (ئىككى بوتۇلكا سۈت)

بۇ باپتا ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان مىقدار سۆزلەرنىڭ بەزىلىرى سانىلىدىغان ئىسىملار بىلەن، بەزىلىرى سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن ياكى بەزىلىرى ئىسىملارنىڭ يۇقىرىقى ھەرئىككىلا تۈرى بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ.

تۆۋەندىكى كۆرسەتمىدە مىقدارنى ئىپادىلەيدىغان سۆز بىرىكمىلىرى بېرىلگەن بولۇپ، سول تەرەپتىكى ستونىدىكىلەر پەقەت سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەنلا ئىشلىتىلىدۇ، How much? دېگەن سوئالغا جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ. ئوڭ تەرەپتىكى ستونىدىكىلەر پەقەت سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى بىلەنلا ئىشلىتىلىدۇ، How many? دېگەن سوئالغا جاۋاب

بولۇپ كېلىدۇ. ئوتتۇرىدىكى ستوندىكىلەرنى سانىلىدىغان ۋە سانالمايدىغان ئىسىملارنىڭ ھەرئىككىسى بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدۇ.




مەسىلەن :

| | |
|---|---|
| *no* snow (ئازراقمۇ قار يوق ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ) | *no* snowballs (بىرەر قار توپىنىڭمۇ يوقلۇقىنى ئىپادىلەيدۇ) |
| *a little* snow (ئازراق قار) | *a few* snowballs (بىرقانچە قار توپلىرى) |
| *a bit of* snow (ئازراق قار) | *a number of* snowballs (بىر قانچە قار توپلىرى) |
| *some* snow (ئازراق قار) | *some* snowballs (ئازراق قارتوپلىرى) |
| | *several* snowballs (بىرقانچە قار توپلىرى) |
| *a lot of* snow (كۆپ قار) | *a lot of* snowballs (نۇرغۇن قار توپلىرى) |
| *a great deal of* snow (كۆپ مىقداردىكى قار) | *a great number of* snowballs (ساناقسىز قارتوپلىرى) |
| *a large amount of* snow (كۆپ مىقداردىكى قار) | *a large number of* snowballs (ساناقسىز قار توپلىرى) |
| *plenty of* snow (يېتەرلىك قار) | *plenty of* snowballs (يېتەرلىك قار توپلىرى) |
| *lots of* snow (ناھايىتى كۆپ قار) | *lots of* snowballs (نۇرغۇن قار توپلىرى) |
| *tons of* snow (ناھايىتى كۆپ قار) | *tons of* snowballs (ناھايىتى كۆپ قار توپلىرى) |

ئىزاھ:

1. جۈملىلەردە مىقدار سۆزلەر گەرچە بىرلىك ياكى كۆپلۈك شەكلىدە كۆرۈلسىمۇ، لېكىن جۈملىنىڭ خەۋىرى ھامان ئىسىمغا ماسلىشىدۇ، يەنى سانىلىدىغان بىرلىك ئىسىملار ۋە سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن دائىم بىرلىك شەكلىدىكى پېئىللار ئىشلىتىلىدۇ، سانىلىدىغان كۆپلۈك ئىسىملار بىلەن دائىم كۆپلۈك شەكلىدىكى پېئىللار ئىشلىتىلىدۇ:

| **Quantifier** | **Noun** | **Verb** | | |
|---|---|---|---|---|
| A lot of | students | are | coming. | (نۇرغۇن ئوقۇغۇچىلار كېلىۋاتىدۇ.) |
| | Students | are | coming. | (نۇرغۇن ئوقۇغۇچىلار كېلىۋاتىدۇ.) |
| A | student | is | coming. | (بىر ئوقۇغۇچى كېلىۋاتىدۇ.) |
| Lots of | time | is | wasted. | (كۆپ ۋاقىت ئىسراپ بولىدۇ.) |
| | Time | is | wasted. | (ۋاقىت ئىسراپ بولىدۇ.) |

2. plenty of، lots of ۋە tons of قاتارلىقلار قىلپلاشمىغان ئىشلىتىش شەكىللىرى ھېسابلىنىدۇ. يېزىقچىلىقتا ياكى قېلىپلاشقان ئىشلىتىلىشلەردە دائىم a great deal of، a large amount of ۋە a large / great number of لار ئىشلىتىلىدۇ.

## 16 ·some / any / no


no apple(s)

There is / are *no apple(s)* here.
There are *not any apples* here.
(بۇ يەردە ئازراقمۇ ئالما يوق ئىكەن.)


some apples

There are *some apples* here.
(بۇ يەردە بىر قانچە تال ئالما بار ئىكەن.)

### بايان جۈملىلەردە ئىشلىتىلىشى

**1· some**

بۇ سۆز دائىم بولۇشلۇق بايان جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ، دائىم سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى ياكى سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن ئىشلىتىلىدۇ. بايان جۈملىلەردىكى ئىشلىتىلىشى ۋە مەنىسى تۆۋەندىكىچە:

**(a)** مىقدارى ياكى سانى كۆزدە تۇتۇلغاندا، بولۇپمۇ سان ۋە مىقدارنى ئىپادىلەيدىغان باشقا ئىبارىلەر بىلەن سېلىشتۇرغاندا some نى [sʌm] تەلەپپۇزى بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

I have *some* good friends but *not many.* (مېنىڭ بىرقانچە ياخشى دوستلىرىم بار، بىراق كۆپ ئەمەس.)

*Some* people say he is a genius; *others* say that he is mad.

(بەزى كىشىلەر ئۇنى بىر تالانت ئىگىسى دەيدۇ، باشقىلار ئۇنى ساراڭ دەيدۇ.)

**(b)** some بەزىدە نەرسىنىڭ مىقدارى ئەمەس، بەلكى ئۇزى كۆزدە تۇتۇلغاندا ئۇرغۇسىز تەلەپپۇز [səm] بىلەن ئىشلىتىلىدۇ:

I have *some* cheese. (مەندە ئازراق پىشلاق بار.)

بۇ ‘Is there any food in the house?’ (ئۆيدە يېمەكلىك بارمۇ؟) دېگەن سوئالنىڭ جاۋابى بولالايدۇ. بۇ يەردە ‘There is *cheese.*’ بىلەن تەڭداش مەنە ئىپادىلىنىيەلەيدۇ. بۇ جۈملىدە دىققەت ئېتىبارىمىز پىشلاقنىڭ مىقدارىغا ئەمەس، بەلكى ئۆزىگە ئاغدۇرۇلغان بولىدۇ.

ئىزاھ:

1. some بەنە [sʌm] دەپ تەلەپپۇز قىلىنغاندا قايسى بىرى ئىكەنلىكى ئېنىق بولمىغان ئالاھىدە كۆرستىلگەن بىرەر شەيئىنى كۆرستىش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ئىشلىتىش كۆپىنچە مەلۇم بىر ئادەم ياكى نەرسە توغرىسىدىكى چۈشەنچىمىز نىسبەتەن كەمچىل بولغاندا ياكى تاقەتسىزلەنگەندە كۆرۈلىدۇ، ئالاھىدە دىققەت قىلىش كېرەككى، بۇنداق ئەھۋالدا some نىڭ كەينىدىن سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلى ئىشلىتىلىدۇ:

*Some* man telephoned this morning, but he refused to tell his name.

(بىر ئادەم بۈگۈن ئەتىگەن تېلېفون قىلغان ئىكەن، بىراق ئۇ ئىسمىنى ئېيتىپ بېرىشنى رەت قىلدى.)

There must be *some* restaurant in this town where you can eat Uighur food.

(بۇ بازاردا سىز ئۇيغۇرچە تائام يېيەلىگۈدەك بىرەر ئاشخانا چوقۇم بار.)

2. sometimes (بەزىدە) بىلەن some time (مەلۇم بىر ۋاقىتتا) نىڭ پەرقىگە دىققەت قىلىڭ:

We go to that restaurant *sometimes*. (بىز بەزىدە ئاشۇ ئاشخانىغا بارىمىز.)

I would like to see you (at) *some time* next week. (=one day next week)

(مەن سەن بىلەن كېلەركى ھەپتىنىڭ بىرەر كۈنى كۆرۈشۈشنى خالايمەن.)

**2· any**

some نىڭ ئەكس مەنە شەكلى no ياكى not…any بولۇپ، نورمال ئەھۋالدا مەلۇم نەرسىنىڭ يوق ياكى كەمچىل ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان ئىنكار جۈملە قۇرۇلمىسىدا not…any ئىشلىتىلىدۇ:

I bought some cigarettes, but I couldn’t get *any* matches.

(مەن ئازراق تاماكا سېتىۋالدىم، بىراق ئازراقمۇ سەرەڭگە تاپالمىدىم.)

You cannot have a drink of milk because there isn’t *any (milk)* left.

(سىز سۆت ئىچەلمەيدىغان بولدىڭىز، چۈنكى ئازراقمۇ سۆت قالماپتۇ.)

any نى باشقا ئىنكار سۆزلەردىن without، seldom، hardly، scarcely، rarely ۋە never قاتارلىقلارنىڭ كەينىدىن some نىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ:

They *never* tell you *anything*. (ئۇلار سىزگە ھېچنېمىنى ئېيتىپ بەرمەيدۇ.)
I did it *without any* help from *anyone*. (مەن ئۇنى ھېچكىمنىڭ ھېچقانداق ياردىمىسىز قىلدىم.)
There is *hardly any* food left in the house. (ئۆيدە يېمەكلىك يوق دېيەرلىكلا قاپتۇ.)
We *rarely go anywhere* nowadays. (مۇشۇ كۈنلەردە بىز بىر يەرلەرگە ئاز بارىمىز.)

**no ·3**

1. مەلۇم نەرسىنىڭ يوق ياكى كەمچىل ئىكەنلىكىنى كۈچەيتىپ ئوتتۇرىغا قويۇشقا توغرا كەلگەندە not…any نىڭ ئورنىدا no ئىشلىتىلىدۇ. no نىڭ كەينىدىن سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك، كۆپلۈك شەكلى ياكى سانالمايدىغان ئىسىملارنىڭ قايسىبىرى كەلسە بولىۋېرىدۇ:

I *don't* know *anything* about car mechanics. (مەن ماشىنا رېمونتچىلىقىغا ئائىت ھېچنېمە بىلمەيمەن.)
I know *nothing* about car mechanics. (مەن ماشىنا رېمونتچىلىقىغا ئائىت ھېچنېمە بىلمەيمەن.)
I have *no* book(s). (مەندە ھېچقانداق كىتاب يوق.)

2. قوش ئىنكار شەكلىنىڭ ئىشلىتىلىشىگە ئالاھىدە دىققەت قىلىش كېرەك. يەنى نورمال ئەھۋالدا ئىنكار بايان any بىلەن not بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ، بىراق no ئىشلىتىلگەندە not ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن:

I can give you *something*. (مەن ساڭا بىرەر نەرسە بېرەلەيمەن.)
I cannot give you *anything*. (مەن ساڭا ھېچنېمە بېرەلمەيمەن.)

I cannot give you *nothing*. (=I must give you *something*.)
(مەن ساڭا ھېچنەرسە بەرمەسەم بولمايدۇ.) (= مەن ساڭا چوقۇم بىرەر نەرسە بېرىشىم كېرەك.)

بىراق بەزى ئەھۋاللاردا not…any ئىشلىتىلىدىغان ئورۇنلاردا not…no ئىشلىتىلىپ قالىدۇ، بۇنداق ئىشلىتىش كۆپىنچە مودا ناخشا تېكىستلىرى ۋە بىر قىسىم شېئىرلەردە ئۇچرايدۇ، بىراق بۇ ئانچە توغرا بولمىغان شەكىل ھېسابلىنىدۇ:

| ئانچە توغرا بولمىغان شەكلى | توغرا شەكلى |
|---|---|
| I can't get no satisfaction· | I can't get any satisfaction. (مەن ھېچقانداق قانائەتكە ئېرىشەلمەيمەن.) |
| She don't love me no more. | She doesn't love me any more. (ئۇ مېنى ئازراقمۇ ياخشى كۆرمەيدۇ.) |
| I ain't got nobody. | I haven't got anybody. (مېنىڭ ھېچكىمىم يوق.) |

### سوراق جۈملىلەردە ئىشلىتىلىشى

نورمال ئەھۋالدا بايان جۈملىلەردە ئىشلىتىلگەن some نىڭ ئورنىغا سوراق جۈملىلەردە any ئالمىشىدۇ. مەسىلەن:
Are there *any* good books in the bookcase. (كىتاب ئىشكابىدا ياخشى كىتابلار بارمۇ؟)
Yes, there are *some* (good books) in the bookcase. (ھەئە، كىتاب ئىشكابىدا ياخشى كىتابلار بار.)
Did you buy *any* vegetables? (كۆكتاتلاردىن سېتىۋالدىڭىزمۇ؟)
Has *anyone* called while I have been out? (سىرتتىكى ۋاقتىمدا بىرەرسى تېلېفون قىلدىمۇ؟)

قانداق جاۋاب چىقىدىغانلىقى توغرىسىدا مەلۇم چۈشەنچە بولغان، شۇنداقلا شۇ خىل چۈشەنچىنىڭ توغرىلىقىنى جەزملەشتۈرۈش ئۈچۈن تەكشۈرۈۋاتقاندىكى سوراق جۈملىلەردە some ئىشلىتىلىدۇ:

Did he give you *some* money? (I know he did.) (ئۇ ساڭا ئازراق پۇل بەرگەندۇ؟)
Is there *somewhere* quiet where we can talk? (بىز پاراڭلىشالىغىدەك تىنچ جاي باردۇ؟)

### تەلەپ ۋە تەكلىپلەردە ئىشلىتىلىشى

سوراق جۈملىلەر پەقەت سوئال سوراشتىلا ئىشلىتىلىپ قالماستىن، بەلكى يەنە تەكلىپ ۋە تەلەپلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بۇلار ھەقىقىي سوراق جۈملىلەر بولمىغاچقا، some ئىشلىتىلىدۇ:
Could I have some more tea please. (يەنە ئازراق چاي ئىچسەم بولامدۇ؟) <تەلەپ>

Would you like some more tea? (يەنە ئازراق چاي ئىچىشنى خالامسىز؟) <تەكلىپ>
Why don't you do some revision for your exams? (نېمىشقا ئىمتىھانلىرىڭىزغا تەييارلىق قىلمايسەن؟)<ئىلھام>

any يەنە قايسىبىرى ئىكەنلىكى مۇھىم بولمىغان ئەھۋاللاردا ئىشلىتىلىدۇ، ھەمدە not…any ۋە without…any قاتارلىق قۇرۇلمىلاردا no بىلەن ئوخشاش مەنە ئىپادىلەيدۇ. ئۇ يەنە one (بىر، بىرسى) بىلەن ئوخشاش مەندە كېلىدۇ، بىراق قايسىبىرى ئىكەنلىكى مۇھىم ئورۇندا تۇرمايدۇ.

Give me a pen, *any* pen will do. (ماڭا بىر قەلەم بېرىڭ، قايسىبىرى بولسا بولىدۇ.)
Come and see me *any* time. (ھەرقانداق بىر ۋاقىتتا كېلىپ مەن بىلەن كۆرۈشۈڭ.)

تۆۋەندىكى جۈملىلەردىكى پەرقنى بىلىۋېلىڭ:

*Nobody* can do it. (ھېچكىم ئۇنى قىلالمايدۇ.) = It can't be done. (ئۇنى قىلغىلى بولمايدۇ.)
*Everybody* can do it.(ھەممەيلەن ئۇنى قىلالايدۇ.) = It can be done. (ئۇنى قىلغىلى بولىدۇ.)
*Anybody* can do it. (ھەرقانداق كىشى ئۇنى قىلالايدۇ.) = It can be done. (ئۇنى قىلغىلى بولىدۇ.)

## 17· much/many

بۇ ئىككىسى كۆپىنچە باشقا سۆزلەر بىلەن بىرلىكتە كېلىدىغان بىرىكمىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. much سانالمايدىغان ئىسىم بىلەن، many سانىلىدىغان ئىسىمنىڭ كۆپلۈك شەكلى بىلەن ئىشلىتىلىدۇ. كۆپ ئۇچرايدىغان بىرىكمىلەر تۆۋەندىكىچە:

*How much* (…)? *How many* (…)? <سوراق جۈملە تۈزۈشتە ئىشلىتىلىدۇ.>
*not much* *not many* <ئىنكار جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ>
*too much* *too many* <قانچىلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ>
*(not) so much* *(not) so many* <يۇقىرىقىغا ئوخشاش>
*(not) as much* *(not) as many* <يۇقىرىقىغا ئوخشاش>
*much more* *many more* <يۇقىرىقىغا ئوخشاش>
*much less* *many less* <يۇقىرىقىغا ئوخشاش>

مىساللار:

*How much* coffee do you want? (سىزگە قانچىلىك قەھۋە كېرەك؟)
*How many* people are there? (قانچە كىشى بار؟)
We haven't got *much* tea or coffee. (بىزدە چاي ۋە قەھۋەدىن كۆپ قالماپتۇ.)
We haven't got *many* tomatoes, too. (بىزدە پەمىدۇردىنمۇ كۆپ قالماپتۇ.)
I have eaten *too much* food. (مەن بەك كۆپ يېمەكلىك يېۋەتتىم.)
Alim has *too many* books. (ئالىمدا بەك كۆپ كىتاب بار.)
They have not *so much* money. (ئۇلاردا ئۇنچىۋالا كۆپ پۇل يوق.)
They have *so much* money. (ئۇلاردا شۇنچىۋالا كۆپ پۇل بار.)
He has *so many* dollars. (ئۇنىڭدا شۇنداق كۆپ دوللار بار.)
I have drunk *much more* coffee. (مەن تېخىمۇ كۆپ قەھۋە ئىچىۋەتتىم.)
He has eaten *many more* biscuits. (ئۇ تېخىمۇ كۆپ پىچىنە يېۋەتتى.)
I have had *much less* food. (مەن ناھايىتى ئاز غىزالاندىم.)

يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسىدە much / many نىڭ ئورنىدا ھېچقانداق مەنە ئۆزگىرىشسىز a lot نى ئىشلىتىشكە بولىدۇ.
much رەۋىش بولغاندا پەقەت how، not، very، too ۋە so قاتارلىق سۆزلەر بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ.

I love you *very much*. (مەن سىزنى بەك ياخشى كۆرىمەن.)
He smokes *too much*. (ئۇ تاماكىنى كۆپ چېكىدۇ.)
I wish you wouldn't drink *so much*. (مەن سېنىڭ ئۇنداق كۆپ ئىچمەسلىكىڭنى ئۈمىد قىلىمەن.)

باشقا ئەھۋاللاردا much نىڭ ئورنىغا a lot ئىشلىتىلىدۇ:

You talk *a lot,* but you work less. (سەن تولا گەپ قىلىسەن، بىراق ئاز ئىشلەيسەن.)

much as بىلەن باشلىنىدىغان بىر قۇرۇلما بولۇپ، ئۇ ئاساسەن although بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ:

*Much as* I would like to go with you, I am afraid I cannot.
(سەن بىلەن مېڭىشنى شۇنچە خالىساممۇ بىراق كەچۈر، ئۇنداق قىلالمايمەن.)
Although I would like to go with you very much, I am afraid I cannot.

# 4. ئالماشلار Pronouns

# Characteristics of pronouns ئالماشلارنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى

## 1. قىسقىچە چۈشەنچە Introduction

جۈملىدە ئىسىم، سۈپەت، رەۋىش، سان، مىقدار سۆز ۋە تەقلىد سۆز قاتارلىقلارنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ، شۇ سۆز تۈركۈملىرىنىڭ رولىدا كېلىدىغان سۆزلەر ئالماش دېيىلىدۇ.

ئالماش باشقا سۆز تۈركۈملىرىنىڭ نۇرغۇن ئالاھىدىلىكلىرىنى، بولۇپمۇ ئىسىمنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن، ياردەمچى سۆزلەر تەركىبىدىكى ئىسىم بىرىكمىسىگە ئوخشاش رول ئوينىيالايدىغان بىردىنبىر سۆز تۈركۈمى ھېسابلىنىدۇ. ئالماشلار مەيلى ئېنىق ئالماش بولسۇن ياكى ئېنىقسىز ئالماش بولسۇن، مۇتلەق كۆپ قىسمى ئۆزىگە خاس چەكلىمە سۆز شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ. ئىسىملار بىلەن سېلىشتۇرمىسى:

{ *the men*
  **the they*

{ *a tall man*
  ** a tall they*

بۇنىڭدىن باشقا بەزى ئالماشلار ئىسىملاردا يوق مورفولوگىيىلىك ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولىدۇ:

(**a**) كېلىش (Case): باش كېلىش (Subjective Case) شەكلى، چۈشۈم كېلىش (Objective Case) شەكلى، ئىگىلىك كېلىش (Genitive Case) شەكىللىرى ئوتتۇرىسىدا پەرق مەۋجۇت:

*I / me / my*   *she /her*   *you / you / your*   *they / them / their*   *who /whom*

(***b***) شەخس (person): بىرىنچى شەخس (First)، ئىككىنچى (Second)، ئۈچىنچى (third) شەخس شەكىللىرى ئوتتۇرىسىدا پەرق بولىدۇ: *I / we / you / he / she / it / they*

(***c***) جىنس (Gender): شەخسلىك ئالماش (personal Pronoun) بىلەن شەخسسىز (Nonpersonal) ئالماش، ئەرلىك (Masculine) بىلەن ئاياللىق (Feminine) جىنسنى ئىپادىلەيدىغان ئالماش شەكىللىرى ئۆز ئارا پەرقلىنىدۇ: *he / she / it*

(**d**) سان (Number): ھەرقايسى شەخسلەرنىڭ بىرلىك (Singular) ۋە كۆپلۈك (Plural) شەكىللىرى بىر- بىرىدىن پەرقلىنىدۇ: *he / they* ، *I / we*

بۇلاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئالماشلارنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى ئاساسەن كىشىلىك ئالماشلاردا ئۆز ئىپادىسىنى تاپىدۇ. كىشىلىك ئالماشلار ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان گرامماتىكىلىق ئالاھىدىلىكلىرى بىلەن ئىنگلىز تىلىدىكى ئاساسلىق ئالماشلار دەپ قارىلىدۇ. شۇنداق بولغاچقا ئالماشلارنىڭ خىلمۇخىل تۈرلىرىنى ئويلىششتىن بۇرۇن، كىشىلىك ئالماشلارنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى چېقىش قىلىنىپ، تۆۋەندە ئالماشلارنىڭ كېلىش، شەخس، جىنس ۋە سان كاتېگورىيىلىرى تېخىمۇ تەپسىلىي ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

## 2. كېلىش (case)

ئىنگلىز تىلىدا ئىسىملار ۋە مۇتلەق كۆپ قىسىم ئالماشلارنىڭ پەقەت ئىككىلا كېلىش شەكلى بولىدۇ. ئۇلار، ئومۇمي كېلىش (Common case)، ئىگىلىك كېلىش (Genitive case) دىن ئىبارەت.

كىشىلىك ئالماشلاردىن I، we، he، she، they ۋە wh- لىق ئالماش who قاتارلىقلارنىڭ باش كېلىش ۋە چۈشۈم كېلىش شەكىللىرى ئېنىق گەۋدىلىنىپ چىققان بولۇپ، بۇ شەكىللەر ئوتتۇرىسىدا يەنە خېلى چوڭ پەرقلەر مەۋجۇت.

كىشىلىك ئالماشلار ۋە ئۇلارنىڭ باش كېلىش، چۈشۈم كېلىش، ئىگىلىك كېلىش شەكىللىرى

| شەخس، سان ۋە جىنس / كېلىش | بىرىنچى شەخس | | ئىككىنچى شەخس | ئۈچىنچى شەخس | | | | wh- لىق ئالماش |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | بىرلىك | كۆپلۈك | | بىرلىك | | | كۆپلۈك | |
| | | | | ئەر | ئايال | نەرسە | | |
| باش كېلىش | *I* مەن | *We* بىز | *you* سىز، سىلەر | *he* ئۇ | *She* | *it* | *they* ئۇلار | *Who* كىم، كىملەر |
| چۈشۈم كېلىش | *me* مېنى | *us* بىزنى | *you* سىزگە، سىزنى | *him* ئۇنى | *Her* | *it* | *them* ئۇلارنى | *who(m)*...نى، گە |
| ئىگىلىك كېلىش | (مېنىڭ) | (بىزنىڭ) | (سىزنىڭ، سىلەرنىڭ) | | | | (ئۇلارنىڭ) | (كىمنىڭ) |
| چەكلىمە سۆز شەكلى | *My* | *our* | *your* | *his* ئۇنىڭ | *her* | *it* | *their* | *whose* |
| مۇستەقىل شەكلى | *Mine* | *ours* | *yours* | *his* ئۇنىڭ | *hers* | *it* | *theirs* | *whose* |

جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەندەك، ھەرقايسى ئالماشلارنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكلى ئىككى خىل بولۇپ، بىرسى چەكلىمە سۆز شەكلى، يەنە بىرسى مۇستەقىل شەكلدىن ئىبارەت. شۇنداقلا كىشىلىك ئالماش she نىڭ چەكلىمە سۆز رولىنى ئوينايدىغان ئىگىلىك كېلىش شەكلى بىلەن مۇستەقىل كېلىش شەكلى ئوخشاش(her)، كىشىلىك ئالماش you نىڭ باش كېلىش ۋە چۈشۈم كېلىش شەكلى ئوخشاش (you)، it نىڭ باش كېلىش شەكلى بىلەن چۈشۈم كېلىش شەكلى (it)، چەكلىمە سۆز شەكلى بىلەن مۇستەقىل شەكلى ئوخشاش (its)، who نىڭ چەكلىمە سۆز شەكلى بىلەن مۇستەقىل شەكلى ئوخشاش (whose) بولۇپ، چۈشۈم كېلىش شەكلى (whom) بەزىدە باش كېلىش شەكلى بىلەن ئوخشاش ئىشلىتىلىدۇ.

كىشىلىك ئالماشلارنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكىللىرى ئادەتتە ئىگىلىك ئالماشلار ( Possessive Pronouns) دەپ ئاتىلىدۇ.

## 3. كېلىش شەكىللىرىنىڭ قوللىنىلىشى Use of case forms

ئالماشلارنىڭ باش كېلىش ۋە چۈشۈم كېلىش شەكىللىرى ئوتتۇرىسىدىكى تاللىنىش ئۇلارنىڭ بېقىندى جۈملىدىكى رولى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىسىملىرىدىن چىقىپ تۇرغىنىدەك، كىشىلىك ئالماشنىڭ باش كېلىش (Subjective case) شەكلى جۈملىدە دائىم ئىگە (Subject) بولۇپ كېلىدۇ، بەزىدە كېسىم خەۋەر تەركىبىدە كېلىپ ئىگە تولۇقلىغۇچىسى (Subject complement) بولىدۇ. چۈشۈم كېلىش (Objective case) شەكلى جۈملىدە دائىم تولدۇرغۇچى (Object)، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى، بەزىدە ئىگە تولۇقلىغۇچىسى بولىدۇ.

| رولى | باش كېلىش شەكلى | چۈشۈم كېلىش شەكلى |
|---|---|---|
| ئىگە | *He* was late. (ئۇ كېچىكىپ قالدى.) | |
| ئىگە تولۇقلىغۇچىسى | It was *he*.... <قىلىپلاشقان> | It was *him*.... <قىلىپلاشمىغان> |
| تولدۇرغۇچى | | I saw *him*. (مەن ئۇنى كۆردۈم.) |
| ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى | | I gave it *to him*. (مەن ئۇنى ئۇنىڭغا بەردىم) |

باشقا مىساللار:

It was *he* / *she* who came. <قىلىپلاشقان> It was *her* / *him that* came. <قىلىپلاشمىغان> (كەلگىنى ئۇ.)

It was *they* who/that did it. It was *them* who/that did it. (ئۇنى قىلغان ئۇلار.)

Nobody but *she* can solve our problems. (پەقەت ئۇلا مەسىلىمىزنى ھەل قىلالايدۇ.)

Nobody can solve our problems but *her*. (ئۇنىڭدىن باشقا ھېچكىم مەسىلىمىزنى ھەل قىلالمايدۇ.)

Nobody said anything but *me (myself)*. (مەندىن باشقا ھېچكىم بىرنېمە دېمىدى.)

I want nobody but *him*. (ماڭا ئۇنىڭدىن باشقا ھېچكىم كېرەك ئەمەس.)

## 4. شەخس Person

ئىسىملارغا ئوخشىمايدىغىنى، كىشىلىك، ئىگىلىك ۋە ئۆزلۈك ئالماشلار ئۈچ خىل شەخس پەرقىگە ئىگە بولىدۇ. بۇ ئۈچ خىل شەخسنى تۆۋەندىكىدەك ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىشقا بولىدۇ.

***بىرىنچى شەخستىكى ئالماشلار (First Person Pronouns):***

*I (مەن), me (مېنى، ماڭا), my (مېنىڭ), mine (مېنىڭكى), myself (مەن ئۆزۈم)*
*We (بىز), us (بىزنى، بىزگە), our (بىزنىڭ), ours (بىزنىڭ), ourselves (بىز ئۆزىمىز)*

بۇلار سۆزلىگۈچى ياكى يازغۇچىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مەسىلەن:

*I* will never see you again in my life. (ھاياتىمدا ئىككىنچىلەپ سېنى ئۇچراتمىغايمەن.)
*Our* teacher gave *us* some books. (ئوقۇتقۇچىمىز بىزگە بىرقانچە كىتاب بەردى.)
This computer is mine. (بۇ كومپيۇتېر مېنىڭ.) This is my computer. (بۇ مېنىڭ كومپيۇتېرىم.)

***ئىككىنچى شەخستىكى ئالماشلار (Second Person Pronouns):***

*you (سىز، سىلەر، سىزنى، سىلەرنى، سىزگە، سىلەرگە), your / yours (سىزنىڭ، سىلەرنىڭ)*
*yourself (سىز ئۆزىڭىز), yourselves (سىلەر ئۆزۈڭلار)*

بۇلار تىڭشىغۇچىنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ. مەسىلەن:

*You* can do it by *yourself.* (سەن ئۇنى ئۆزۈڭ قىلالايسەن.)
Is this *your* umbrella? (بۇ سىزنىڭ كۈنلۈكىڭىزمۇ؟)
This is not *yours*. (بۇ سىزنىڭ ئەمەس.)

***ئۈچىنچى شەخستىكى ئالماشلار (Third Person Pronouns):***

*he (ئۇ), him (ئۇنى، ئۇنىڭغا), his (ئۇنىڭ), himself (ئۇ ئۆزى)* <ئەرلەرگە ئىشلىتىلىدۇ>
*she (ئۇ), her (ئۇنى، ئۇنىڭغا، ئۇنىڭ), hers (ئۇنىڭ), herself (ئۇ ئۆزى)* <ئاياللارغا ئىشلىتىلىدۇ>
*it (ئۇ، ئۇنى، ئۇنىڭغا), its (ئۇنىڭ), itself (ئۇ ئۆزى)* <نەرسىلەرگە ئىشلىتىلىدۇ>
*they (ئۇلار), them (ئۇلارنى، ئۇلارغا), their / theirs (ئۇلارنىڭ), themselves (ئۇلار ئۆزلىرى)*
<ئۈچىنچى شەخستىكى ئەر-ئايال ۋە نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ كۆپلۈك شەكلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.>

بۇ ئالماشلار سۆزلىگۈچىنى، تىڭشىغۇچىنمۇ ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. مەسىلەن:

*It* belongs to *them*. (ئۇ ئۇلارغا مەنسۇپ.)
*They* are looking for *their* bags. (ئۇلار سومكىلىرىنى ئىزلەۋاتىدۇ.)
*She / He* is my old friend. (ئۇ مېنىڭ قەدىناس دوستۇم.)

## 5. جىنس Gender

جىنس پەرقى ئاساسەن ئۈچىنچى شەخس بىرلىكتىكى كىشىلىك ئالماش، ئىگىلىك ئالماش، ئۆزلۈك ئالماشلار بىلەنلا چەكلىنىدۇ. تۆۋەندىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەندەك:

ئالماشلاردىكى جىنس پەرقى:

| Masculine ئەرلىك جىنس | *He* | *him* | *his* | *himself* |
|---|---|---|---|---|
| Feminine ئاياللىق جىنس | *She* | *her* | *her, hers* | *herself* |

ئۈچىنچى شەخس بىرلىكتىكى نەرسىلەرگە ئىشلىتىلىدىغان ئالماش it ۋە ئۇنىڭ باشقا كېلىش شەكىللىرىنى ئادەملەردىن باشقا شەيئىلەر ئەركەك-چىشى دەپ ئايرىلىشىدىن قەتئىينەزەر بىرلىك ساندا كەلسىلا ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

I bought a new car last month and *it* is red.(مەن ئالدىنقى ئايدا بىر يېڭى ماشىنا سېتىۋالغان، ئۇ قىزىل رەڭلىك.)

It is my cat. This is its milk. (ئۇ مېنىڭ مۈشۈكۈم، بۇ ئۇنىڭ سۈتى.)

ئۆي ھايۋانلىرى ياكى ياقتۇرۇپ باقىدىغان ھايۋانلارنىڭ ئەركەك-چىشى پەرقىنى ئايرىپ ئەر ياكى ئاياللارغا ئىشلىتىلىدىغان ئالماشلارنىڭ ھەرقايسى كېلىشلىرىنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

She is my pet dog, her name is Hilly. (بۇ مېنىڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىتىم، ئۇنىڭ ئىسمى خىللىي.)

ئەرلىك جىنس بىلەن ئاياللىق جىنس ئوتتۇرىسىدىكى تاللىنىش ئوتتۇرىغا قويۇلغان كىشىنىڭ جىنسىنى ئاساس قىلىدۇ:

*Ametjan* looked at *himself* in the mirror. (ئەمەتجان ئەينەك بىلەن ئۆزىگە قارىدى.)

*Zulhumar* looked at *herself* in the mirror. (زۇلخۇمار ئەينەك بىلەن ئۆزىگە قارىدى.)

## 6. سان Number

ئالماشلارنىڭ سانى ئاساسەن سۆزلىگۈچى، تىڭشىغۇچى ياكى ئۆزگىنىڭ سانىغا قارىتا ئېيتىلغان بولۇپ، سۆزلىگۈچى بىرلىك ياكى كۆپلۈكساندا كەلگەندە ئۇلارنىڭ ھەرقايسى كېلىشلىرى ئۆزىگە خاس سان بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن:

*I ~ we*  *me ~ us*  *my ~ our*  *mine ~ ours*  *myself ~ ourselves*

تىڭشىغۇچى (يەنى ئىككىنچى شەخس) نىڭ باش كېلىش، چۈشۈم كېلىش ۋە ئىگىلىك كېلىش شەكىللىرىدە بىرلىك ياكى كۆپلۈك سان ئېنىق گەۋدىلەنمەيدۇ، ئۇلارنى بىرلىك ساندىمۇ، كۆپلۈك ساندىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئۆزلۈك ئالماش شەكلىدە بىرلىك ياكى كۆپلۈك سان ئېنىق گەۋدىلەندۈرۈلىدۇ.

*you, you, your, yours*  *yourself ~ yourselves*

ئۈچىنچى شەخس سان جەھەتتىن بىرلىك ۋە كۆپلۈك ساندا كېلىدۇ. ھەرقايسى كېلىشلىرى ئۆزىگە خاس سان شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ.

*he / she / it ~ they*  *him / her/ it ~ them*  *his / her / its ~ their*

*his / hers / its ~ theirs*  *himself / herself / itself/ themselves*

# Subclasses of pronouns ئالماشلارنىڭ ئاساسلىق تۈرلىرى

ئىنگلىز تىلىدىكى ئالماشلار جۈملىدىكى رولى ۋە مەنىسىگە ئاساسەن تۆۋەندىكى تۈرلەرگە بۆلىنىدۇ:

- **CENTRAL (ئاساسى ئالماش)**
  - **Personal (كىشىلىك)**: *I /me, we/us, you…*
  - **Reflexive (ئۆزلۈك)**: *myself, ourselves, yourself …*
  - **Possessive (ئىگىلىك)**:*my/mine, our/ours, your…*
- **RECIPROCAL (ئورتاق ئالماش):** *each other, one another*
- **RELATIVE (مۇناسىۋەت):** *wh-... (who, which ...), that*
- **INTRROGATIVE (سوراق):** *wh-... (who, which ...)*
- **DEMONSTRATIVE (كۆرسىتىش):** *this, these, that, those*
- **INDEFINITE (ئېنىقسىز)**
  - *all, both, each, every, some-, any-(one, body…), one*
  - *half, several, enough, other, another, either*
  - *no-(one, body…), neither* <بولۇشسىز شەكلى>

كىشىلىك، ئىگىلىك ۋە ئۆزلۈك ئالماشلار يۇقىرىدا سۆزلەنگەندەك ئالماشلاردا بولىدىغان ئاساسىي ئالاھىدىلىكلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن بولغاچقا، ئاساسلىق ئالماشلار دەپ قارىلىدۇ.

| ئالماشلارنىڭ تۈرلىرى / شەخسلەر | كىشىلىك ئالماشلار PERSONAL PRONOUNS | | ئۆزلۈك ئالماش REFLEXIVE PRONOUNS | ئىگىلىك ئالماشلار POSSESSIVE PRONOUNS | |
|---|---|---|---|---|---|
| | باش كېلىش Subjective case | چۈشۈم كېلىش Objective case | | چەكلىمىلىك رولى determinative | مۇستەقىل شەكلى independent |
| **First Person بىرىنچى شەخس** | | | | | |
| بىرلىك شەكلى | *I* | *me* | *myself* | *my* | *mine* |
| كۆپلۈك شەكلى | *we* | *us* | *ourselves* | *our* | *ours* |
| **Second Person ئىككىنچى شەخس** | | | | | |
| بىرلىك شەكلى | *you* | *you* | *yourself* | *your* | *yours* |
| كۆپلۈك شەكلى | *you* | *you* | *yourselves* | *your* | *yours* |
| **Third Person ئۈچىنچى شەخس** | | | | | |
| بىرلىك (ئەر) | *he* | *him* | *himself* | *his* | *his* |
| بىرلىك (ئايال) | *she* | *her* | *herself* | *her* | *hers* |
| بىرلىك (نەرسە) | *it* | *it* | *itself* | *its* | |
| كۆپلۈك شەكلى | *they* | *them* | *themselves* | *their* | *theirs* |

# Personal pronouns كىشىلىك ئالماشلار

كىشىلىك ئالماشلار ئادەتتە ئېنىق مەنىگە ئىگە بولىدۇ، بۇ جەھەتتىن ئۇلار ئېنىق ئارتىكلنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشىشىپ كېتىدۇ.

كىشىلىك ئالماشلاردىن بىرىنچى شەخس بىلەن ئىككىنچى شەخستىكى ئالماشلار نۇتۇق جەريانىدىكى سۆزلىگۈچى بىلەن تىڭشىغۇچىدىن ئىبارەت ئىككى تەرەپنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ، جىنس پەرقى ئىپادىلەنمەيدۇ.

*I* am a new student, and *you*? (مەن بىر يېڭى ئوقۇغۇچى، سىزچۇ؟) [1]

*We* have an excellent museum here. Would *you* like to visit it? [2]
(بىزنىڭ بۇيەردە ناھايىتى ياخشى بىر مۇزېي بار، سىلەر زىيارەت قىلىشنى خالامسىلەر؟)

ئۈچىنچى شەخستىكى ئالماشلار بولسا نۇتۇق جەريانىدىكى سۆزلىگۈچى بىلەن تىڭشىغۇچىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدىغان كىشىلەرنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ، جىنس پەرقى بىرلىك شەكلىدە ئېنىق ئىپادىلىنىدۇ، بىراق كۆپلۈك شەكلىدە ئىپادىلەنمەيدۇ.

I saw *a girl* in front of the building a minute a ago, but now *she* is not here now. [3]
(مەن ھېلىلا بىنانىڭ ئالدىدا بىر قىزنى كۆرگەن ئىدىم، بىراق ھازىر ئۇ بۇ يەردە كۆرۈنمەيدۇ.)

I want to talk to *Gulshan,* call *her* please. (مەن گۈلشەن بىلەن سۆزلەشمەكچى، ئۇنى چاقىرىپ قويسىڭىز.) [4]

*Ahmet* is a new student. he is Uighur. (ئەخمەت بىر يېڭى ئوقۇغۇچى، ئۇ ئۇيغۇر.) [5]

We are going to see *Ahmet.* tell *him* to come to my office. [6]
(بىز ئەخمەت بىلەن كۆرۈشمەكچى، ئۇنىڭغا ئىشخانامغا كېلىشنى ئېيتىپ قويۇڭ.)

This is *a buik. it* is an American car. (ئۇ بىر بىك ماركىلىق ماشنا. ئۇ ئامېرىكىنىڭ ماشىنىسى.) [7]

We have *an excellent museum* here. Would you like to visit *it*? [8]

Are *they* asleep. (ئۇلار ئۇخلاپ قالدىمۇ؟) [9]

ئۈچىنچى شەخس بىرلىك ئايالنى كۆرسىتىدىغان ئالماش she بەزىدە يەنە پاراخوتلارنىڭ ئورنىغىمۇ ئالمىشىپ كېلىدۇ:

The great ship, *Titanic*, sailed for New York. she was carrying 1,316 passengers.
(بۇ غايەت زور پاراخوت تېتانىك نيۇيوركقا قاراپ ئاتلاندى، ئۇ 1316 يولۇچىنى ئېلىپ كېتىۋاتاتتى.)

ئۈچىنچى شەخس كۆپلۈك شەكلى they مەلۇم سورۇن ياكى دائىرىدىكى كىشىلەرنى كۆرسىتىدۇ، شۇ سورۇنغا مۇناسىۋەتلىك بولغان بىرقىسىم كىشىلەرنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ:

*They* don’t allow us to stop our car here. (بۇ يەرگە ماشىنا توختىتىشقا بولمايدۇ.)

*They* say walnuts are good for the brain. (ئاڭلىشىمىزچە، ياڭاق مېڭىگە پايدىلىق ئىكەن.)

## it .7 نىڭ ئىشلىتىلىشى Use of ‘it’

**(a)** ئۈچىنچى شەخس بىرلىك نەرسىلەرگە ئىشلىتىلىدىغان ئالماش it جانسىز ئوبيېكتلار (يۇقىرىدىكى 2-مىسال) نى كۆرسىتىشتىلا ئىشلىتىلىپ قالماستىن، بەلكى يەنە تۆۋەندىكى 1-مىسالدىكىدەك سانالمايدىغان نەرسىلەر (some soup) نى كۆرسىتىشتىمۇ، 2- مىسالدىكىدەك بىرلىك شەكىلدىكى ئابستراكتلاشتۇرۇلۇشلار (the sack of Rome) دىمۇ، 3-مىسالدىكىدەك كىشىلەر توپىنى كۆرسىتىشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

She made *some soup* and gave *it* to the children.(ئۇ ئازراق شورپا قىلىپ بالىلارغا بەردى.) [1]

*The sack of Rome* shook the whole of the Western World: in a sense,
*it* was the end of the Roman Empire. [2]

(رىمنىڭ بۇلاڭ-تالاڭچىلىقى پۈتكۈل غەرب دۇنياسىنى تىترىتىۋەتتى، مەلۇم مەنىدىن، ئۇ رىم ئىمپېرىيىسىنىڭ زاۋاللىققا يۈزلەنگەنلىكى ئىدى.)

*Parliament’*s answer to all the questions goes around *its* basic programme. [3]
(پارلامېنتنىڭ بارلىق سوئاللارغا بېرىدىغان جاۋابى ئۆزىنىڭ ئاساسىي پرىنسىپىنى چۆرىدەپ بېرىلىدۇ.)

**(b)** It يەنە بىرقىسىم بېقىندى جۈملىلەرنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كېلىپ، شۇ بېقىندى جۈملىدىكى مەزمۇنغا ۋەكىللىك قىلالايدۇ:

A: Who said *that I was crazy*? (مېنى كىم ساراڭ دېدى؟)
B: I said *it*. (ئۇنى مەن دېگەن.)

(c) it يەنە ھېچقانداق ئالدىن ئۇچۇر بېرىلمىگەن ئەھۋالدا ۋاقىت، ھاۋارايى ۋە مۇساپە قاتارلىقلارنىڭ ئورنىغا بىۋاستە ئالمىشىپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

*It* is five o’clock and *it* is cold and windy. (سائەت بەش بولدى، ھاۋا سوغۇق ھەم شامallىق.)
What time is *it? It* is half past eight. (سائەت نەچچە بولدى؟ سائەت سەككىز يېرىم بولدى.)
*It* is a long way from here to Cairo. (بۇ يەردىن قاھىرەگىچە بولغان ئارىلىق ئۇزاق.)
How far is *it* from here to Hotan? (بۇ يەر بىلەن خوتەننىڭ ئارىلىقى قانچىلىك؟)
*It* is getting dark. (قاراڭغۇ چۈشۈۋاتىدۇ.) What day is *it* today? (بۈگۈن كۈنگە نېمە؟)

**(d)** بەزىدە it نى كىچىك بالا ياكى بوۋاق ۋە كىملىكى ئېنىق بولمىغان كىشىلەرنى ئىپادىلەشتىمۇ ئىشلىتىمىز:

Don’t touch *it, it* is my child. (ئۇنىڭغا چېقىلماڭ! ئۇ مېنىڭ بالام.)
Whose is the baby crying? (يىغلاۋاتقان بوۋاق كىمنىڭ؟) *It* is mine. (ئۇ مېنىڭكى.)
Who is *it?* (ئۇ كىم؟) *It* is Jake. (مەن جېك.)

**(e)** it نى پېئىللارنىڭ چەكلىمىسىز شەكلى ئىگە بولغاندا ئۇنىڭ ئورنىغا شەكىل جەھەتتىن ئىگە قىلىشقا بولىدۇ:

***It*** is very important ***to study English***. (ئىنگلىزتىلى ئۆگىنىش ناھايىتى مۇھىم.)
***To study English*** is very important. (ئىنگلىزتىلى ئۆگىنىش ناھايىتى مۇھىم.)

## we .8 نىڭ ئىشلىتىلىشى Use of ‘*we*’

بىرىنچى شەخس كۆپلۈك كىشىلىك ئالماش we نىڭ باشقا يەنە نورغۇن ئالاھىدە ئىشلىتىلىشلىرى بار:

**(a)** يېزىقچىلىقتا ئاپتور ۋە كىتابخاننى ئۆز ئىچىگە ئالغان كۆپچىلىك كىشىلەرنى كۆرسىتىشتە كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

As *we* saw in Chapter 2,… (ئىككىنچى بابتا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك،...)
*We* now turn to a different problem. (ئەمدى بىز باشقا بىر مەسىلىگە كۆچىمىز.)

*Let's* turn now to a different problem. (ئەمدى باشقا بىر مەسىلىگە كۆچەيلى.)

(b) يېزىقچىلىقتا يەنە ئاپتور ئۆزى ئوتتۇرىغا قويغان مەلۇم بىر مەسىلىنى ئەسكەرتىشتە I نىڭ ئورنىدا دائىم we ئىشلىتىلىدۇ:

As *we* showed a moment ago, … (بايا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ...)

As *I* showed a moment ago, … (بايا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمدەك، ...)

(c) مىللەت، پارتىيە قاتارلىقلارنى بىر پۈتۈن گەۋدە سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويماقچى بولغاندا دائىم we ئىشلىتىلىدۇ:

*We* had fought for *our* freedom for over thirty years since the early 1900s.

(بىز 1900-يىللارنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدىن باشلاپ ئۆز ئەركىنلىكىمىز ئۈچۈن ئوتتۇز يىلدىن ئارتۇق كۈرەش قىلدۇق.)

(d) بەزىدە تىڭشىغۇچى (=you) نى كۆرسىتىشتىمۇ we ئىشلىتىلىدۇ، بۇ ئېھتىمال بىرەر دوختۇر بىمارلىرىدىن ھال سورىغاندەك ئەھۋاللاردا كۆرۈلۈشى مۇمكىن:

How are *we* feeling today? (بۈگۈن قانداقراق ھېس قىلىۋاتىمىز؟)

(e) قىسمەن ھاللاردا we ئۆچىنچى شەخسنى كۆرسىتىشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن، بىر كاتىپ يەنە بىرسىگە خوجايىنىغا مۇناسىۋەتلىك بىرەر گەپنى قىلغاندا ئىشلىتىشى مۇمكىن:

*We* are in a bad mood today. (بۈگۈن ئوسال ئەھۋالدا قالدۇق.)

## 9. كىشىلىك ئالماشلارنىڭ ئېنىقلىنىشى Modification of personal pronouns

بەزى ھاللاردا كىشىلىك ئالماشلارنىڭ مەنىسى ئۇلارغا ئەگىشىپ كەلگەن ئارقا ئېنىقلىغۇچىلار تەرىپىدىن تېخىمۇ روشەنلىشىدۇ، بولۇپمۇ بۇنداق ئەھۋال ئۈچىنچى شەخس ئىشلىتىلگەن ماقال-تەمسىللەردە ئۇچرايدۇ. ئەگىشىپ كېلىدىغان ئارقا ئېنىقلىغۇچى ئاساسەن چەكلەش رولىغا ئىگە بولغان مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە بولىدۇ. ھازىرقى زامان ئىنگلىز تىلىدا بۇنداق كىشىلىك ئالماشلارنىڭ ئورنىغا كۆرسىتىش ئالماشلارنىڭ كۆپلۈك شەكلى كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. كىشىلىك ئالماشلاردىن they نى بۇنداق ئىشلىتىشكە بولمايدۇ:

*He who* hesitates is lost. (ئارىسالدى بولغان كىشى مەغلۇپ بولىدۇ.)

*Those who* worked hard deserve some reward. (جاپا تارتقان كىشى ھالاۋەت كۆرىدۇ.)

**They who* ...(خاتا)

*What* stands over there is a mosque. (ئاۋۇ يەردىكىسى بىر مەسچىت.)

**It that* …(بۇنداق ئىشلىتىلمەيدۇ.)

ھازىرقى زامان ئىنگلىز تىلىدا، كىشىلىك ئالماشلار بىلەن كېلىدىغان چەكلەش رولىغا ئىگە بولغان ئېنىقلاش ناھايىتى چەكلىك. كىشىلىك ئالماشلارنىڭ ئالدى ياكى كەينىدىن كېلىپ ئۇلارنى چەكلەش ياكى ئېنىقلاش رولىغا ئىگە بولغان تۆۋەندىكىدەك بىر قانچە تۈرلۈك ئېنىقلىغۇچى سۆزلەر بار. ئۇلار كۆپىنچە بىرىنچى ۋە ئىككىنچى شەخس كىشىلىك ئالماشلىرى بىلەن كېلىدۇ:

(a) سۈپەتلەر:

*Silly me!* (مەن ئەخمەق!) *Poor us!* (بىز بىچارىلەر!) <informal>

(b) تەڭداش سۆزلەر:

*We doctors* (بىز دوختۇرلار) *You people* (سەن خەقلەر)

(c) مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىلەر:

*We who* have had no freedom, must fight for our freedom.

(بىز ئەركىنلىكتىن مەھرۇم كىشىلەر، چوقۇم ئەركىنلىكىمىز ئۈچۈن كۈرەش قىلىشىمىز كېرەك.)

*You, to whom* I owe all my happiness, did that?

(سەن، مەن بارلىق خۇشاللىقىمنى بېغىشلىغان كىشى، شۇنداق قىلدىڭما؟)

(d) رەۋىشلەر:

*you there, we here* (سەن ئۇ يەردە، بىز بۇ يەردە)

(e) ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرى:

*we of the modern age* (زامانىۋى دەۋردىكى بىز)
*you in the raincoat* (يامغۇرلۇق كىيىم كىيىۋالغان سىز)

(f) ئۆزلۈك ئالماشلار:

*You yourself* (سىز ئۆزىڭىز) *we ourselves* (بىز ئۆزىمىز) *he himself* (ئۇ ئۆزى)

كىشىلىك ئالماشلار چەكلىمە سۆزلەر بىلەن بىللە كەلمەيدۇ، بىراق ھەم ئالماش ھەم چەكلىمە سۆز رولىغا ئىگە بولغان all، both ياكى each ئالماشلارنىڭ كەينىدىن كېلىشى مۇمكىن:

*the she *both they
*We all* have our loyalties. (بىز ھەممەيلەننىڭ ساداقەتمەنلىكىمىز بار.)
*They each* took a candle. (ئۇلارنىڭ ھەربىرى قولىغا بىرتالدىن شام ئالغان ئىدى.)
*You both* need help. (سىلەر ئىككىلىڭلار ياردەمگە موھتاج.)

# ئۆزلۈك ئالماشلار Reflexive pronouns

ئۆزلۈك ئالماشلار -self ياكى -selves بىلەن ئاخىرلىشىدۇ. بۇ ئارقا قوشۇمچىلار كىشىلىك ئالماشلاردىن بىرىنچى، ئىككىنچى شەخسنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكىللىرىنىڭ كەينىگە، ئۈچىنچى شەخسنىڭ چۈشۈم كېلىش شەكىللىرىنىڭ كەينىگە قوشۇلىدۇ:

(a) *myself* *yourself* *yourselves* *ourselves*
(b) *himself* *herself* *itself* *themselves*

بۇلاردىن باشقا يەنە ئورتاق ئېنىقسىز ئالماش oneself مۇ بار.

## 10. ئۆزلۈك ئالماشنىڭ ئىشلىتىلىشى Use of reflexive pronouns

ئۆزلۈك ئالماشلار جۈملىدە جۈملىنىڭ ئىگىسى بىلەن ماسلىق مۇناسىۋىتىگە ئىگە بولىدۇ. ئۇلارنىڭ باشقا سۆزلەردىن پەرقلىق ئىككى خىل ئىشلىتىلىشى بار. بىرى، ئاساسلىق (مەنىدە) ئىشلىتىلىشى[1-4]، يەنە بىرى كۈچەيتمە مەنىدە ئىشلىتىلىشى [5-6].

*They* helped *themselves.* (ئۇلار ئۆزھالىدىن خەۋەر ئالدى.) <بىۋاستە تولدۇرغۇچى> [1]
*She* allowed *herself* a rest. (ئۇ ئۆزىنى ئارام ئالدۇردى.) <ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى> [2]
*He* is not *himself* today. (ئۇ بۈگۈن ئۆزىگە ئوخشىماي قالدى.) <ئىگە تولۇقلىغۇچىسى> [3]
*He* usually pays for *himself.* (ئۇ ھەمىشە ئۆزىنىڭكىنى ئۆزى تۆلەيدۇ.) <ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى> [4]

*We* couldn't come *ourselves*. (بىز ئۆزىمىز كېلەلمىدۇق.) <تەڭداش سۆز بىرىكمىسى> [5]
*We ourselves* couldn't come. (بىز ئۆزىمىز كېلەلمىدۇق.) <تەڭداش سۆز بىرىكمىسى> [6]

يۇقىرىدىكى [1-4] جۈملىلەردە ئۆزلۈك ئالماشلار تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى قاتارلىق ۋەزىپىلەرنى ئۆتەپ ئاساسلىق

مەنىسى بىلەن ئىشلىتىلگەن. [6-5] جۈملىلەردە ئۆزلۈك ئالماش ئىگە بىلەن تەڭداش مۇناسىۋەتتە كېلىپ كۈچەيتمە مەنىدە ئىشلىتىلگەن.

ئاساسلىق ئۆزلۈك ئالماشلار بېقىندى جۈملە ۋە سۆز بىرىكمە قۇرۇلمىلىرىدا ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ رولىنى ئوينايدۇ؛ ئۇلار تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى ياكى بىر ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولۇپ كېلىشى مۇمكىن. گەرچە ئۆزلۈك ئالماشلار ئىگە بىلەن ماسلىققا ئىگە بولسىمۇ، بىراق ئۆزى مۇستەقىل ئىگە بولالمايدۇ، بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۇلار تولدۇرغۇچى «تېررىتورىيىسى» ئىچىدە بولىدۇ. بىراق مەنە جەھەتتىن ئۇلار كىشىلىك ئالماشلارنىڭ چۈشۈم كېلىش شەكلى (تولدۇرغۇچى بولۇپ كېلىدىغان شەكلى) دىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ. مەسىلەن:

He saw *himself* in the mirror. (ئۇ ئەينەكتىن ئۆزىنى كۆردى.)
He saw *him* in the mirror. (ئۇ ئەينەكتىن ئۇنى كۆردى.)

بۇ جۈملىلەردىكى himself جۈملىنىڭ ئىگىسىنى كۆرسىتىدۇ، بىراق him بولسا باشقا ئادەمنى كۆرسىتىدۇ، ئەگەر ئىگىدىن باشقا ئالماشلار بىلەن ئىگىنى كۆرسەتمەكچى بولغاندا چوقۇم ئالماشنىڭ چۈشۈم كېلىش شەكلىنىڭ ئورنىغا ئۆزلۈك ئالماشنى ئىشلىتىش كېرەك. ئۆزلۈك ئالماش سان، جىنس ۋە شەخس جەھەتتىن ئىگە بىلەن بىردەكلىككە ئىگە بولۇشى كېرەك. مەسىلەن:

She saw *herself* in the mirror. (ئۇ ئەينەكتىن ئۆزىنى كۆردى.)
*She saw *himself* in the mirror. (خاتا)

# ئىگىلىك ئالماشلار Possessive pronouns

## 11. چەكلىمە ۋە مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماشلار

ئىگىلىك ئالماشلارنىڭ ئىككى ئەنئەنىۋى تۈرى بولۇپ، بىرىنچىسى، چەكلىمە سۆز رولىغا ئىگە بولغان ئىگىلىك ئالماشلار، بۇلارنى سۈپەت خاراكتېرلىك ئىگىلىك ئالماشلار دەپ قاراشقىمۇ بولىدۇ. ئىككىنچىسى، ئىسىم سۆزبىرىكمىسىگە ئوخشاش رول ئوينىيالايدىغان مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماش، بۇلارنى ئىسىم خاراكتېرلىك ئىگىلىك ئالماش دەپ ئاتاشقىمۇ بولىدۇ.

Determinative: *my* *our* *your* *his* *her* *its* *their*
Independent: *mine* *ours* *yours* *his* *hers* *its* *theirs*

چەكلىمە ئىگىلىك ئالماش my مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماشقا ئايلانغاندا روشەن يېزىلىش ۋە تەلەپپۇز پەرقى كۆرۈلىدۇ، چەكلىمە ئىگىلىك ئالماش his مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماشقا ئايلانغاندا شەكىل جەھەتتىن ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ، پەقەت ئاخىرىدىكى [z] تاۋۇشى [s] تاۋۇشىغا ئۆزگىرىدۇ. It دا ئۆزگىرىش بولمايدۇ. باشقا چەكلىمە ئىگىلىك ئالماشلارنىڭ كەينىگە s- قېتىلىپ مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماش شەكلى ياسىلىدۇ. مەسىلەن:

*my [mai] ~ mine [main]* *his [hiz] ~ his [his]* *its ~ its*
*our ~ ours* *your ~ yours* *her ~ hers* *their ~ theirs*

چەكلىمە ئىگىلىك ئالماشلارنىڭ كەينىدىن چوقۇم چەكلەنگۈچى (ئېنىقلانغۇچى) سۆز كېلىشى كېرەك. ئەگەر چەكلەنگۈچى سۆز كەلمىسە ئۇلارنىڭ ھېچقانداق رولى بولمايدۇ. مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماشلارنىڭ كەينىدىن باشقا ھەرقانداق سۆز چەكلەنگۈچى ئورنىدا كېلەلمەيدۇ. ئۇلار دائىم مۇستەقىل بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە باراۋەر فۇنكسىيىگە ئىگە بولىدۇ. بىراق، its مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماش سۈپىتىدە ناھايىتى ئاز ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

This is *my* bike and that is *his* bike. (بۇ مېنىڭ ۋېلسىپىتىم، ئاۋۇ ئۇنىڭ ۋېلسىپىتى.)
This bike is *mine* and that (bike) is *his.* (بۇ ۋېلسىپىت مېنىڭ، ئاۋۇ ئۇنىڭ.)

مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماشلار ئىگە، تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى ياكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچىدىن ئىبارەت

ھەرقانداق بر جۈملە بۆلىكى بولۇپ كېلەلىشى مۈمكىن، براق ئۇلار تولۇقلىغۇچىلىق فۇنكسىيىدە ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

| DETERMINATIVE | | INDEPENDENT | |
|---|---|---|---|
| *Mary's* / *my daughter's* / *her* | book | The book is | *Mary's* / *my daughter's* / *hers* |

## 'Own' ·12

بۇ ئىگىلىك ئالماش ھەم كۆچەيتمە چەكلىمە سۆز بولالايدۇ، ئۇ ئىگىلىك ئالماشلارنىڭ مەنىسىنى كۈچەيتىدۇ. مەسىلەن: تۆۋەندىكى مىسالدىكى my own (ئۆزۈمنىڭ) نىڭ مەنىسى mine and nobody else's (مېنىڭ، باشقىلارنىڭ ئەمەس) بىلەن تەڭداش:

This book doesn't belong to the library – it is *my own book.*
(بۇ كۇتۇپخانىنىڭ ئەمەس، ئۇ ئۆزۈمنىڭ كىتابى.)

Own يەنە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى بىلەن جۈملە ئىگىسى ئوتتۇرىسىدىكى ئورتاقلىقنى تەكىتلەيدۇ:
Sam cooks *his own dinner* every evening. (سام ھەر كۈنى كەچقۇرۇن ئۆزىنىڭ تاماقىنى ئېتىدۇ.)

Own نى مۇستەقىل ئىگىلىك ئالماشلار بىلەن بىرلىكتە ئىشلەتكىلى بولمايدۇ، ئۇ چەكلىمە ئىگىلىك ئالماشلار بىلەن بىرلىكتە كېلىپ، مۇستەقىل ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بىلەن تەڭداش فۇنكسىيىگە ئېرىشىدۇ:
The apartment is *my own.* (بۇ ئۆي ئۆزۈمنىڭ.)
He always plays other musician's arrangements, but *his own* are much better.
(ئۇ دائىم باشقا مۇزىكانتلارنىڭ تەييارلىغانلىرىنى چالىدۇ، براق ئۇنىڭ ئۆزىنىڭكى تېخىمۇ ياخشىراق.)

his own، her own ۋە my own قاتارلىقلار of نىڭ كەينىدىن ئەگىشىپ كېلەلەيدۇ:
I'd love to have *a home of my own*. (مەن ئۆز ئۆيۈمنىڭ بولۇشىنى بەكمۇ ئارزۇ قىلىمەن.)
We are resigning from the firm, and starting *a business of our own.*
(بىز شىركەتتىن ئىستىپا سوراپ، ئۆزىمىزنىڭ سودىسىنى باشلىماقچى بولۇۋاتىمىز.)

# ئورتاق ئالماشلار Reciprocal pronouns

ئورتاق ئالماش each other ۋە one another بىر خىل «قوش يۆنىلىشلىك ئىنكاس مۇناسىۋىتى» نى ئەكس ئەتتۈرىدىغانلىقى ئۈچۈن ئۆزلۈك ئالماشلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. براق ئۇلار ئوتتۇرىسىدا تۆۋەندىكىدەك مۇھىم پەرقلەر مەۋجۇت:

| REFLEXIVE PRONOUN | RECIPROCAL PRONOUN |
|---|---|
| Adam and Eve blamed *themselves*. | Adam and Eve blamed *each other*. |
| ['Adam blamed himself, Eve blamed herself'] | ['Adam blamed Eve, Eve blamed Adam.'] |
| (ئادەم ئاتا بىلەن ھاۋا ئانا ئۆزلىرىنى ئەيىبلەشتى.) | (ئادەم ئاتا بىلەن ھاۋا ئانا بىر- بىرىنى ئەيىبلەشتى.) |

ئورتاق ئالماشلارنىڭ باشقا فۇنكسىيىلىرىنى تۆۋەندىكى مىساللار ئارقىلىق كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:
All the children looked at *one another.* (ھەممە باللار بىر- بىرىگە قاراشتى.)
The party leaders promised to give *each other* their support.
(بۇ پارتىيە رەھبەرلىرى بىر- بىرىنى قوللاشقا ۋەدە قىلىشتى.)
We are very fond of *each other*. (بىز ئىككىيلەن بىر- بىرىمىزگە بەك ئامراق.)

each other بىلەن one another ھەر ئىككىلىسى بىرىكمە ئالماشلار بولۇپ، شۇنداقلا ئۇلارنى يەنە تۆۋەندىكىدەك قۇرۇلمىلاردا ئايرىپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*each ... other*　　　*one ... another*

They *each* blamed *the other.* (ئۇلاردىن بىرى يەنە بىرىنى ئەيىبلىدى.)

The passengers disembarked *one* after *another.* (يولۇچىلار بىر- بىرلەپ قىرغاققا چىقتى.)

ئورتاق ئالماشلارنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكىللىرى بولىدۇ. مەسىلەن: each other's، one another's

The students can borrow *each other's / one another's books.*

(ئوقۇغۇچىلار بىر-بىرىنىڭ كىتابلىرىنى ئارىيەت ئېلىشسا بولىدۇ.)

بۇ ئىككى ئورتاق ئالماشنىڭ ئىشلىتىلىشىدە پەرق يوق دېيەرلىك بولۇپ، بەزىدە each other ئىككى ئادەمنى، one another ئىككىدىن ئارتۇق ئادەمنى كۆرسىتىشتىمۇ ئىشلىتىلىپ قالىدۇ.

ئۆزلۈك ئالماشلارغا ئوخشىمايدىغان يېرى، ئورتاق ئالماشلار پەقەت كۆپلۈك شەكلىدىكى مەنىنىلا ئىپادىلىيەلەيدۇ، بىرلىك مەنە ئىپادىلىيەلمەيدۇ:

John shaved *himself.* (جون ساقلىنى ئالدى.)

*John shaved *each other*. (خاتا)

# Relative pronouns مۇناسىۋەت ئالماش

مۇناسىۋەت ئالماشلار دائىم مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىنى باشلاپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

The book *which* you ordered last month has arrived.

(سىز ئالدىنقى ئايدا بۇيرۇتقان كىتاب يېتىپ كەلدى.)

بۇ جۈملىدە مۇناسىۋەت ئالماش which بېقىندى جۈملە which you ordered last month نى باشلاپ كەلگەن. مۇناسىۋەت ئالماشلار بىلەن كىشىلىك ئالماشلارنىڭ پەرقى شۇكى، مۇناسىۋەت ئالماشلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان جۈملە بۆلىكىدىكى ئاساسلىق بىرلىك مەيلى ئىگە، تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچى، ھالەت، ئارقا ئېنىقلىغۇچى ياكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولسۇن، دائىم مۇناسىۋەت ئالماش باشلاپ كەلگەن بېقىندى جۈملىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ (يۇقىرىدىكى جۈملىدىكىدەك). تۆۋەندىكى جۈملىدىكى كىشىلىك ئالماشنىڭ جۈملىدىكى ئورنى بىلەن يۇقىرىدىكى جۈملىدىكى مۇناسىۋەت ئالماشنىڭ ئورنى خېلىلا پەرقلىق.

The book has arrived. You ordered *it* last month. (كىتاب يېتىپ كەلدى. ئۇنى ئالدىنقى ئايدا بۇيرۇتقان ئىدىڭىز.)

## 13. چەكلىمىلىك ۋە چەكلىمىسىز مۇناسىۋەت ئالماشلار Restrictive and nonrestrictive relative pronouns

مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە بىلەن ئالدىدىكى سۆز ئوتتۇرىسىدىكى مەنە (سېمانتىك) مۇناسىۋىتى ياكى چەكلىمىلىك ياكى چەكلىمىسىزلىك مۇناسىۋىتى بولۇپ، بۇ چەكلىمىلىك مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە بىلەن چەكلىمىسىز مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە ئوتتۇرىسىدىكى مۇھىم پەرق ھېسابلىنىدۇ.

چەكلىمىلىك مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە ئالدىدىكى سۆز بىلەن ناھايىتى زىچ مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ ھەمدە ئالدىدىكى سۆز چۈشەنچىسىدىكى چەكلىمىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مەسىلەن:

This is not something *that would disturb me* any way.

(قانداقلا بولمىسۇن بۇ ماڭا دەخلى قىلىدىغان ئىش ئەمەس.)

چەكلىمىسىز مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىلەر بىلەن ئالدىدىكى سۆز ئوتتۇرىسىدا ئۇنداق يېقىن مۇناسىۋەت بولمايدۇ، ئۇلار ئالدىدىكى سۆز توغرىسىدا مەلۇم تەسۋىرلەرنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ، بىراق ئالدىدىكى سۆزنى ئېنىقلىمايدۇ. مەسىلەن:

They operated like politicians *who have no sense of humour at all.*

(ئۇلار *ھېچقانداق يۇمۇرلۇق ھېسسىياتى يوق* سىياسىئونلاردەك مەشغۇلات قىلدى.)

مۇناسىۋەت ئالماشلارنىڭ تۆۋەندىكىدەك تۈرلىرى بار:

| | RESTRICTIVE چەكلىملىك | | NONRESTRICTIVE چەكلىمىسىز | |
|---|---|---|---|---|
| | كىشىلىك personal | كىشىسىز nonpersonal | كىشىلىك personal | كىشىسىز nonpersonal |
| باش كېلىش شەكلى SUBJECTIVE CASE | *who* *that* | *which* *that* | *Who* | *which* |
| چۈشۈم كېلىش شەكلى OBJECTIVE CASE | *whom* *that* zero (يوق) | *which* *that* zero (yoj) | *whom* | |
| ئىگىلىك كېلىش شەكلى GENITIVE CASE | *Whose* | | | *(of which)* |

## wh- .14 لىق ئالماشلار ۋە that ***wh-pronouns* and *that***

مۇناسىۋەت ئالماشلار تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل بولىدۇ:

**(a)** wh- لىق ئالماشلار: who، whom، whose، which

**(b)** that بىلەن zero (zero شۇ ئورۇندا ھېچقانداق مۇناسىۋەت ئالماش بولمىسىمۇ بولىۋېرىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. تۆۋەندە بۇ خىل يوقلۇق '( )' تىرناق بىلەن ئىپادىلەندى.)

I'd like to see the car { *which* / *that* / *( )* } you bought last week.
(مەن سەن ئالدىنقى ھەپتە سېتىۋالغان ماشىنىنى كۆرۈپ باقاي.)

يۇقىرىدىكى ئىككى تۈردىكى مۇناسىۋەت ئالماشلارنىڭ ھېچقايسىسى سان ۋە شەخس پەرقىگە ئىگە بولمايدۇ. ئەمما wh- لىق ئالماشلار ئوتتۇرىسىدا ئىگىلىك كېلىش ۋە چۈشۈم كېلىش جەھەتتە پەرقلەر مەۋجۇت.

يۇقىرىدىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەندەك whose ھەم كىشىلىك ھەم كىشىسىز مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلەيدۇ. بىراق who ۋە whom لار پەقەت كىشىلىك مۇناسىۋەتنىلا ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلەيدۇ. Which بىلەن that پەقەت كىشىسىز مۇناسىۋەتنىلا ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلەيدۇ.

*The lady whose* daughter you met is Mrs Brown. (سىز قىزى بىلەن كۆرۈشكەن ئايال براۋن خانىم.)

*The house whose* roof was damaged has now been repaired.
(ئۆگزىسى بۇزۇلۇپ كەتكەن ھېلىقى ئۆي ھازىر رېمونت قىلىنىپ بولدى.)

ئەگەر سۆزلىگۈچى ياكى يازغۇچى كىشىسىز مۇناسىۋەتنى ئىپادىلەشتە whose نى ئىشلىتىپ ئۇقۇشماسلىق كەلتۈرۈپ چىقىرىشتىن ساقلانماقچى بولسا، ئۇ ھالدا ئۇنىڭ ئورنىغا of which نى ئىشلەتسە بولىدۇ:

*The house* { *of which* the roof / the roof *of which* } was damaged has now been repaired.
(ئۆگزىسى بۇزۇلۇپ كەتكەن ھېلىقى ئۆي ھازىر رېمونت قىلىنىپ بولدى.)

### who ۋە whom

ئادەتتە قېلىپلاشقان ئىشلىتىلىشلەردە who دائىم ئىگە ياكى ئىگە تولۇقلىغۇچىسى رولىنى ئۆتىسە whom دائىم تولدۇرغۇچى رولىنى ئۆتەيدۇ، بىراق whom نىڭ ئورنىغا يەنە who ياكى that نى ئىشلىتىش ئەھۋاللىرى قېلىپلاشقان

ئىشلىتىلىشلەردە دائىم ئۇچراپ تۇرىدۇ:

This is a person {whom / who / that / ( )} you should know.

(بۇ سىز چوقۇم بىلىشكە تېگىشلىك بىر كىشى.)

ئەگەر مۇناسىۋەت ئالماش ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولغان ئەھۋالدا، يەنە بىرخىل مۇمكىنچىلىك، يەنى ئالدى قوشۇلغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان whom نى ئۇچرىتىش مۇمكىن:

This is the person {to whom you spoke. / {whom / who / that / ( )} you spoke to.}

(بۇ سىز سۆزلەشكەن ئادەم شۇ.)

ئەمما، ئالدى قوشۇلغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان ئەھۋال ئۇچرىمايدۇ: who

*This is the *person to who* you spoke. (خاتا)

# Interrogative pronouns سوراق ئالماش

سوراق ئالماشلار شەكىل جەھەتتىن wh- لىق مۇناسىۋەت ئالماشلار بىلەن ئوخشاش بولىدۇ، بىراق رولى ئوخشىمايدۇ. ئۇلار سوراق چەكلىمە سۆزلىرى بىلەن ناھايىتى ئوخشاشلىقلارغا ئىگە بولىدۇ. بۇ يەردە سوراق ئالماش ۋە سوراق چەكلىمە سۆزلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئىشلىتىلىش جەھەتتىكى پەرقلىرى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ:

PRONOUN FUNCTION (ئالماشلىق رولى): *who* *whom* *whose* *what* *which*

DETERMINATIVE FUNCTION (چەكلىمە سۆزلۈك رولى): *whose* *what* *which*

بۇلاردىن who، whom ۋە whose لار باش كېلىش، چۈشۈم كېلىش ۋە ئىگىلىك كېلىش شەكىللىرى بولۇپ، باشقا سوراق ئالماشلىرى (يەنى what بىلەن which) دا كېلىش پەرقلىرى مەۋجۇت ئەمەس. Which مۇناسىۋەت ئالماش بولغاندا كىشىسىز مۇناسىۋەتكىلا ئىشلىتىلىدۇ، بىراق ئۇ سوراق ئالماش بولغاندا كىشىلىك مۇناسىۋەتكىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

**RELATIVE:** The author {*who* / **which*} is my favorite is Zordun Sabir.

(مەن ئەڭ ياقتۇرىدىغان يازغۇچى زوردۇن سابىر.)

(which نى بۇ جۈملىدە ئىشلىتىشكە بولمايدۇ، چۈنكى بۇ يەردىكى مۇناسىۋەت ئالماش ئادەمنى كۆرسەتكەن.)

**INTERROGATIVE**: {*Who* / *Which*} is your favorite author? (سىز ئەڭ ياقتۇرىدىغان يازغۇچى كىم؟)

(سىز ئەڭ ياقتۇرىدىغان يازغۇچى قايسى؟)

مەنە جەھەتتىن سوراق ئالماش who (كىم) بىلەن which (قايسى) پەرقلىنىپ تۇرىدۇ. who ئېنىقسىز، which ئېنىقراق بولىدۇ.

## 15. ئېنىق ۋە ئېنىقسىز سوراق ئالماشلار Definite and indefinite interrogatives

ئىنگلىز تىلىدىكى سوراق ئالماشلارنى ئىككى گۇرۇپپىغا بۆلۈشكە بولىدۇ، ئۇلار ئېنىق سوراق ئالماش ۋە ئېنىقسىز سوراق ئالماشلاردىن ئىبارەت.

(**a**) ئادەم (كىشى) نى كۆرسىتىدىغان سوراق ئالماشلىرى:

INDEFINITE: *Who* is your favorite singer? (سىز ئەڭ ياقتۇرىدىغان ناخشىچى كىم؟)

DEFINITE: *Which* is your favorite singer? (Abdulla or Pasha Ishan? )
(سىز ئەڭ ياقتۇرىدىغان ناخشىچى قايسى؟) (ئابدۇللامۇ ياكى پاشا ئىشانمۇ؟)

b) ئادەمنى كۆرسەتمەيدىغان سوراق ئالماشلار:

INDEFINITE: *What* is the name of this tune? (بۇ مۇزىكىنىڭ ئىسمى نېمە؟)
DEFINITE: *Which* do you prefer? (Classical or Popular music?)
(سىز قايسىسىنى ياقتۇرىسىز؟) (كلاسسىك مۇزىكىنىمۇ ياكى ھازىرقى زامان مۇزىكىسىنىمۇ؟)

c) كىشىلىك ئىسىملار بىلەن كېلىدىغان سوراق چەكلىمە سۆزلىرى:

INDEFINITE: *What* singer do you like best? (سىز قايسى ناخشىچىنى ئەڭ ياخشى كۆرىسىز؟)
DEFINITE: *Which* singer do you like best? (Abdulla or Pasha Ishan? )
(سىز قايسى ناخشىچىنى ئەڭ ياخشى كۆرىسىز؟) (ئابدۇللامۇ ياكى پاشا ئىشانمۇ؟)

d) نەرسە ئىسىملىرى بىلەن كېلىدىغان سوراق چەكلىمە سۆزلىرى:

INDEFINITE: *What* newspaper do you read? (سىز قانداق گېزىتنى ئوقۇيسىز؟)
DEFINITE: *Which* newspaper do you read? (*The Times* or *The Washington post?*)
(سىز قايسى گېزىتنى ئوقۇيسىز؟) (ۋاقىت گېزىتىنىمۇ ياكى ۋاشىنگتون پوچتا گېزىتىنىمۇ؟)

يۇقىرىدىكى ھەربىر جۈپ جۈملىدە، which چەكلىك ساندىكى تاللاشلار ئىچىدىكى مەلۇم بىر تاللاشنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، بىراق what ياكى who ئىپادىلەيدىغان تاللاش بۇنداق چەكلىك ساندىكى تاللاشلار ئىچىدىن تاللىنىلىدىغان تاللاش بولۇشى ناتايىن. تۆۋەندىكى مىسالنى ئالساق، سوئال سورىغۇچى سورىغان لۇغەت ئىككىلا تەرەپكە ئېنىق بولغان بىرقانچە لۇغەت ئارىسىدىن تاللىنىدىغان بىر لۇغەت ئىكەنلىكىنى پەرەز قىلىشقا بولىدۇ:

*Which* is the best English dictionary? (قايسىسى ئەڭ ياخشى ئىنگلىزچە لۇغەت؟)

ئىلگىرى تارتىلغان رەسىملەرگە قارىغان بىرسى *which* is you? (قايسىسى سىز؟) دەپ سورىشى مۇمكىن. بەزىدە مۇناسىۋەتلىك ئېنىقلىق ئەگىشىپ كەلگەن «سۆز بىرىكمىسى + of» ئارقىلىق كەۋدىلىنىشىمۇ مۇمكىن:

*Which of the three girls* is the oldest. (بۇ ئۈچ قىزچاقنىڭ قايسىسى ئەڭ چوڭ؟)

## 16. who، whom، whose

سوراق چەكلىمە سۆزلىرى what ۋە which لار ھەم كىشىلىك، ھەم كىشىسىز ئىسىملارنىڭ ھەممىسىگە ماس كېلىۋېرىدۇ:

| | | |
|---|---|---|
| *What* / *Which* | *candidate* will you vote for? | (سىز قايسى نامزاتقا بېلەت تاشلايسىز؟) |
| | *party* are you in favour of? | (سىز قايسى پارتىيە تەرەپدارى؟) |

بىراق سوراق ئالماش who بىلەن whom پەقەت ئادەمنى كۆرسىتىش ئۈچۈنلا ئىشلىتىلىدۇ:

*Who* told you where I was? (مېنىڭ نەدىلىكىمنى ساڭا كىم ئېيتتى؟)
*Who(m)* do you admire most? (سىز كىمگە ئەڭ قايىل؟)

تولدۇرغۇچىلىق گورۇنغا نىسبەتەن who قېلىپلاشمىغان شەكىل بولۇپ كۆپ ئىشلىتىلمەيدۇ، whom قېلىپلاشقان شەكىل بولۇپ كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئۇلار مۇناسىۋەت ئالماش بولغاندىكى پەرققە ئوخشايدۇ. سوراق ئالماش whom مۇناسىۋەت ئالماش whom غا ئوخشاش رول ئوينايدۇ.

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولغاندا پەقەت whom لا ئالدى قوشۇلغۇچىغا ئەگىشىپ كېلەلەيدۇ. who ۋە whom ھەر ئىككىسى ئالدى قوشۇلغۇچىنى كەينىدە قالدۇرۇپ ئۆزلىرى جۈملىنىڭ بېشىدا كېلەلەيدۇ:

*For whom* is she working? (ئۇ كىمگە ئىشلەۋاتىدۇ؟) (*For who is she working?)
*Who(m)* is she working *for*? (ئۇ كىمگە ئىشلەۋاتىدۇ؟)

who نىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكلى سۈپىتىدە، whose ھەم سوراق چەكلىمە سۆزى رولىدا ھەم مۇستەقىل سوراق ئالماش رولىغا ئىگە بولىدۇ. بىراق مۇناسىۋەت ئالماش whose غا ئوخشىمايدىغىنى، سوراق ئالماش whose كىشىسىز چۈشەنچىنى ئەكس ئەتتۈرەلمەيدۇ:

*Whose* jacket is this? (كىمنىڭ چاپىنى بۇ؟)　　*Whose* is this jacket? (بۇ چاپان كىمنىڭ؟)

## 17. what، which

what بىلەن which ھەرئىككىلىسى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق ئورۇندا كېلەلەيدۇ ھەمدە بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلار جۈملىنىڭ بېشىدا كەلسىمۇ ياكى ئاخىرىدا كەلسىمۇ بولىۋېرىدۇ.

*What* are you talking *about*? (نېمە توغرىلىق پاراڭلىشىۋاتىسىلەر؟)
*On what* is he lecturing? (ئۇ نېمە تېمىدا لېكسىيە قىلىۋاتىدۇ؟)
*Which* (girl) are you talking *about*? (قايسى قىزچاق توغرىلىق پاراڭلىشىۋاتىسىلەر؟)
*On which* of the topics is he lecturing? (ئۇ قايسى تېمىدا لېكسىيە قىلىۋاتىدۇ؟)

what نىڭ ئىشلىتىلىش دائىرىسى كەڭرەك، ئۇ ھەم چەكلىمە سۆز ھەم ئالماش ئورنىدا، شۇنداقلا كىشىلىك ۋە كىشىسىز چۈشەنچىلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىۋېرىدۇ:

A: *What* is your address? (ئادرېسىڭىز نىمە؟)
B: (It is) 24 King Street. (پادىشا كوچىسى 24-قورۇ.)
A: *What* nationality is she? (*What* is her nationality?) (ئۇنىڭ مىللەت تەۋەلىكى نېمە؟)
B: (She is) Uighur. (ئۇ ئۇيغۇر.)
A: *What* date is it? (بۈگۈن قانچىنچى چېسلا؟)
B: (It is) the 15th of March. (بۈگۈن 15-مارت.)
A: *What* is the time? (سائەت نەچچە بولدى؟)
B: (It is) five o'clock. (سائەت بەش بولدى.)
A: *What* is he doing? (ئۇ نېمە قىلىۋاتىدۇ؟)
B: (He is) fixing the phone. (ئۇ تېلېفوننى رېمونت قىلىۋاتىدۇ.)
A: *What* was the concert like? (مۇزىكا كېچىلىكى قانداقراق بولدى؟)
B: (It was) excellent. (ناھايىتى ياخشى بولدى.)

ئادەمنى كۆرسەتكەندە، ئالماش what پەقەت كەسپ، ۋەزىپە ۋە سالاھىيەتنى سورايدىغان سوئاللار بىلەنلا چەكلىنىدۇ:

A: *What* does her husband do? (ئۇنىڭ يولدىشى نېمە ئىش قىلىدۇ)؟
B: He is a film director. (ئۇ بىر كىنو رېژىسسورى.)
A: *Which* is her husband? (ئۇنىڭ يولدىشى قايسى؟)
B: He is the man on the right smoking a pipe.
(ئۇ ئوڭ تەرەپتە غاڭزىسىنى چېكىۋاتقان ئادەم.)
A: *Who* is her husband? (ئۇنىڭ يولدىشى كىم؟)
B: He is Paul Jones, the famous art critic.
(ئۇ پاۋل جونس، داڭلىق سەنئەت تەنقىدچىسى.)

# Demonstratives (this/that) كۆرستىش ئالماشلار

**بىرلىك ھەم كۆپلۈك شەكىللىرى**

كۆرستىش ئالماش this، that ۋە ئۇلارنىڭ كۆپلۈك شەكىللىرى these ۋە those لار ھەم جۈملىدە ئالماش سۈپىتىدە ۋەزىپە ئۆتىيەلەيدۇ، ھەم مەركىزىي چەكلىمە سۆز سۈپىتىدە ئىسىملارنى سان ۋە دائىرە جەھەتتىن چەكلەيدۇ. ئۇلارنىڭ ئاساسلىق شەكىللىرى تۆۋەندىكىچە:

| *Singular* بىرلىك شەكلى | *Plural* كۆپلۈك شەكلى |
|---|---|
| this ( بۇ، ماۋۇ ) | these (= بۇلار، ماۋۇلار) |
| that (ئۇ، ئاۋۇ ) | those (= ئۇلار، ئاۋۇلار) |

## THIS etc.+NOUN

كۆرستىش ئالماشلار ئىسىملارنىڭ ئالدىدا كەلگەندە چوقۇم ئىسىملار بىلەن سان جەھەتتىن ماسلىششى كېرەك، يەنى بىرلىك شەكىلدىكى ئىسىملار بىلەن بىرلىك شەكلى، كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىسىملار بىلەن كۆپلۈك شەكلى كېلىشى كېرەك. سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن كەلگەندە دائىم بىرلىك شەكلى ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

| | | | |
|---|---|---|---|
| this house | (بۇ ئۆي ) | these houses | (بۇ ئۆيلەر ) |
| that way | (ئاۋۇ يول ) | those days | (ئاشۇ كۈنلەر) |
| this milk | (بۇ سۈت) | these milk | (خاتا) |
| that sugar | (ئاۋۇ شېكەر) | those sugar | (خاتا) |

## THIS/THAT + ONE

this/that نى ئىسىملارنىڭ ئۆزىنى ئىشلىتىش ئانچە زۆرۈر بولمىغان ئەھۋاللاردا one بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مۇشۇنداق ئەھۋاللاردا يەنە كۆپلۈك شەكلى these/those لار ones بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ.

e.g. ‘Which piece do you want?’ ‘I want *this one*.’ ‘I want *that one*.’

‹ سىزگە قايسى پارچىسى كېرەك؟› ‹ ماڭا بۇ (بىرسى ياكى پارچىسى) كېرەك.› ‹ ماڭا ئاۋۇ (بىرسى ياكى پارچىسى) كېرەك.›

كۆپلۈك شەكىلدە بەزىدە ones قوشۇلماي ئىشلىتىلىدۇ:

e.g. ‘Which pieces do you want?’ ‘*These* look nicer than *those*.’

‹ سىزگە قايسى پارچىلىرى كېرەك؟› ‹ بۇلار ئاۋۇلارغا قارىغاندا ياخشىراقتەك قىلىدۇ.›

## This قاتارلىقلارنىڭ ئالماش ئورنىدا ئىشلىتىلىشى

This قاتارلىقلارغا ئىسىملار قوشۇلۇپ كەلمىسمۇ مۇستەقىل مەنە ئىپادىلىيەلەيدۇ، يەنى كۆرستىش ئالماشلار ئىسىملارنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ جۈملىدە ئىگە ياكى تولدۇرغۇچى بولالايدۇ.

What is the meaning of *this*? (بۇنىڭ مەنىسى نىمە؟)

Who said *that*? (كىم شۇنداق دېدى؟ )

*These* are my books; *those* must belong to someone else.

(بۇلار بولسا مېنىڭ كىتابلىرىم، ئاۋۇلار چوقۇم باشقا بىرسىنىڭ.)

## THIS etc. + ADJECTIVE +NOUN

بۇ خىل شەكىلنىڭ تەرتىپى مۇنداق بولىدۇ، يەنى ئاۋۋال كۆرستىش ئالماش كېلىپ، ئۇنىڭ كەينىدىن سۈپەتلەر، ئاندىن ئىسىملار قوشۇلۇپ كېلىدۇ.

DEMONSTRATIVE (كۆرسىتىش ئالماش) + ADIECTIVE(S) (سۈپەتلەر) +NOUN (ئىسىم):

e·g· *this* old house(ماۋۇ كونا ئۆي) *that* beautiful girl (ئاشۇ چىرايلىق قىز)
*these* valuable pictures (بۇقىممەتلىك رەسىملەر) *those* wonderful days (ئاشۇ خۇشاللىنارلىق كۈنلەر)

ئەگەر سۈپەتنىڭ ئورنىدا ئىگىلىك ئالماش بولۇپ قالسا، ئۇچاغدا بۇخىل شەكىل تۆۋەندىكىگە ئۆزگىرىدۇ:

THIS etc· +NOUN+OF mine/yours/his/hers/ours/theirs

e·g· *this* country of ours (بىزنىڭ بۇ دۆلىتىمىز) *that* old car of yours (سىزنىڭ ئاۋۇ كونا ماشىنىڭىز)
*this* book of hers (ئۇنىڭ بۇ كىتابى) *that* house of theirs (ئۇلارنىڭ ئاۋۇ ئۆيى)
*these* things of mine (مېنىڭ بۇ نەرسىلىرىم) *those* friends of his (ئۇنىڭ ئاۋۇ دوستلىرى)
*these* students of my father's (دادامنىڭ بۇ ئوقۇغۇچىلىرى)
*those* pens of his classmate's (ئۇنىڭ ساۋاقدىشىنىڭ ئاۋۇ قەلەملىرى)

## كۆرسىتىش ئالماشلارنىڭ مەنىسى

These\This سۆزلىگۈچىگە يېقىن بولغان مەلۇم شەيئىنى ئىپادىلايدۇ. *here* بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرۈلىدۇ:

*This* is my pencil-box· (بۇمېنىڭ قەلەم قاپچۇقۇم)
*These* are her teacher's advices· (بۇلار بولسا ئۇنىڭ ئوقۇتقۇچىسىنىڭ نەسىھەتلىرى.)

Those\That سۆزلىگۈچىگە يىراق بولغان مەلۇم بىر شەيئىنى ئىپادىلايدۇ. there· بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرىلىدۇ:
*That* is our house· (ئاۋۇ بولسا بىزنىڭ ئۆيىمىز.) *Those* are their cars· (ئاۋۇلار بولسا ئۇلارنىڭ ماشىنىلىرى.)
Is *that* your car over there· (ئاۋۇ يەردىكى ئاۋۇ ماشىنا سىزنىڭمۇ؟)

## فىزىكىلىق ئورنى




This That

## قىزىقىشنىڭ دائىرىسى

These\this بىلەن those\that لار دائىم پەقەت سۆزلىگۈچىگە فىزىكىلىق ئورۇن جەھەتتە يېقىن ياكى يىراق بولغان جىسىملارنى تەسۋىرلەشتىلا ئىشلىتىلىپ قالماستىن، بەلكى يەنە سۆزلىگۈچىنىڭ شەخسىي پائالىيەت دائىرىسى ياكى قىزىقىش دائىرىسىنىڭ ئىچى ياكى سىرتىدىكى شەيئىلەرنى ئىپادىلاشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.




‘Do you want this one or this one?’

(سزگە ماۋۇ كېرەكمۇ ياكى ماۋۇ مۇ؟)




‘Dou you want this one or that one?’

(سزگەماۋۇ كېرەكمۇ ياكى ئاۋۇمۇ؟)



‘Hmm, this looks nice!’ ‘هم، بۇ ياخشدەك قلىدۇ!’

(He is holding the object up towards him)

(ئۇ ئوبيېكتنى ئۆزى تەرەپكە قلىپ تۇتۇپ تۇرۇۋاتىدۇ)



‘Hmm, that looks nice!’ ‘هم، ئاۋۇ ياخشدەك قلىدۇ!’

(He is pointing down at the object)

(ئۇ ئوبيېكتنى كۆرستىۋاتىدۇ)

| this | That |
|---|---|
| here | there |
| to ( towards) | from(away from) |
| come | go |
| near to | far from |
| bring | take |
| I – my – mine | you – your - yours |
| we –our – ours | you – your – yours |
| now | then |
| at this moment | at that moment |
| I am doing this | I was doing that |
| This is… up | That was …… down |



I can’t stand this weather·

(مەن بۇنداق هاۋاغا ماسلىشالمايمەن.)



What is that object in the sky?

(ئاسماندىكى ئاۋۇ نەرسە نېمە؟)



‘Just listen to this!’ ‘بۇنىڭغا قۇلاق سېلىڭ!’ ‘Just listen to that!’ ‘ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىڭ!’ VROOM!!!(ئىملىق سۆز)

ئەسكەرتىش :

سۆزلىگۈچىنىڭ ئومۇمەن this ياكى that نى ئىشلىتىشىگە سەۋەب بولىدىغىنى پەقەتلا جىسىملارنىڭ فىزىكىلىق ئورنى بولۇپلا قالماستىن بەلكى سۆزلىگۈچىنىڭ شۇ شەيئىگە تۇتقان پوزىتسىيىسى ( شەيئىنىڭ سۆزلىگۈچىنىڭ قىزىقىش دائىرىسىنىڭ ئىچىدە ياكى سىرتىدا بولۇشى) نىمۇ ئۆزئىچىگە ئالىدۇ.

## This نىڭ *a(n·) نىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىشى*

كىشىلەر بەزىدە ئۆزلىرى بېشىدىن ئۆتكۈزگەن مەلۇم ۋەقەلەر توغرىلىق سىزگە سۆزلەپ بېرىۋاتقان ۋاقىتتا، ئاشكارىلانغان، بىراق ئېنىق كۆرسىتىلمىگەن شەيئىلەرگە a(n) نىڭ ئورنىدا this نى ئىشلىتىدۇ: مەسىلەن :

We met this marvelous man when we were in ancient Kiroran City· He showed us this mysterious place.

(بىز بۇ غەلىتە ئادەمنى قەدىمى كىرورەن شەھىرىدىكى ۋاقتىمىزدا ئۇچراتقان ئىدۇق. ئۇ بىزگە بۇ سىرلىق جاينى كۆرسەتكەن ئىدى.)

بۇ يەردە this نى ئىشلىتىشنىڭ مەقسىتى ۋەقەنى ئەسلىدىكىدىن تېخىمۇ قىزىقارلىق قىلىپ تەسۋىرلەشتىن ئىبارەت بولۇپ، ئەگەر بەك كۆپ ئىشلىتىلىپ كەتسە ئادەمنى بىزار قىلىپ قويىدۇ.

## كەلگۈسى ۋە ئۆتمۈشتىكى ئىشلارنى ئىپادىلەش

This ئالدىقاچان دېيىلىپ بولغان ياكى دېيىلمەكچى بولغان نەرسىلەرنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ.

*Forward (ئالدىمىزدىكى)*: The way to get justice is *this*: go and get a powerful tool·

(ھەقىقەتكە ئېرىشىشنىڭ يولى مۇنداق: ئالغا قاراپ ئىلگىرلەش ھەم كۈچلۈك قورالغا ئېرىشىش.)

*Backward(كەينىمىزدىكى)* : The terrible animal wanted to keep the whole world under its paw, but the human beings thought *this* was not fair, and fought against them and won over them·

(قورقۇنۇچلۇق مەخلۇقلار پۈتكۈل دۇنيانى تاپىنى ئاستىدا ساقلاپ قالماقچى بولدى . بىراق ئىنسانلار بۇنىڭ ئادىل ئەمەسلىكىنى ئويلاپ يېتىپ ئۇلارغا قارشى كۈرەش قىلىپ، ئۇلار ئۈستىدىن غالىب كەلدى.)

That پەقەت كەينىمىزدىكى ياكى ئۆتۈپ كەتكەن ئىشلارنىلا كۆرسىتەلەيدۇ:

'Prove it!' *That*'s easy.' ‘ئۇنى ئىسپاتلاپ باق!’ ‘ئۇنداق قىلىش ئاسان.’

## That/those لارنىڭ سېلىشتۇرما جۈملىلەردە كېلىشى

that/those نى تۆۋەندىكى شەكىلدىكى جۈملىلەردە ئىشلىتىمىز:

| THE X OF A | is / are | … ER THAN | THAT / THOSE | of B· |
|---|---|---|---|---|

E·g· The dresses of this actress are nicer than *those* of other women’s·
(بۇ ئارتىسنىڭ كىيىملىرى باشقا ئاياللارنىڭكىگە قارىغاندا چىرايلىقراق.)

## Those who · · ·

those who … بولسا *those people who…* نىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ:

E·g· I don't agree with those (people) who think that we should leave our native country forever·
(مەن بىزنى ئۆزىنىڭ ئانايۇرتىدىن چوقۇم مەڭگۈلۈك ئايرىلىشى كېرەك دەپ قارايدىغان كىشىلەرنىڭ پىكرىگە قوشۇلمايمەن. )

سىياسىئونلار … *Those of us who* ( ئارىمىزدىكى … شۇ كىشىلەر ) دېگەن بۇ ئىبارىنى ئىشلىتىشكە ئامراق كېلىدۇ، بۇ ئىبارە ئۇلارنىڭ مەلۇم بىر ئالاھىدە گۇرۇپپىنىڭ بىر قىسمى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

E·g· *Those of us who* were alive during the war will never forget the difficulties at that time·
(ئۇرۇش مەزگىلىدە ھايات قالغان شۇ كىشىلەر ئاشۇ ۋاقىتتىكى قىيىنچىلىقلارنى ھەرگىزمۇ ئۇنتۇپ قالمايمىز.)

## This نىڭ ۋاقىت ئىبارىلىرىدە ئىشلىتىلىشى

This نۇرغۇنلىغان ۋاقىت ئىبارىلىرىدە كۆرۈلىدۇ :

| *Parts of today* (بۈگۈنگە تەۋە ۋاقىت ئىبارىلىرى) | Others (باشقىلار) |
|---|---|
| this morning (بۈگۈن ئەتىگەن) | this Thursday (etc·)(بۇ پەيشەنبە…) |
| this afternoon (بۈگۈن چۈشتىن كېيىن) | this week (بۇ ھەپتە) |
| this evening (بۈگۈن كەچقۇرۇن) | this month(بۇ ئاي) |
| (but tonight) (بۈگۈن كېچە) | this September (etc·)(بۇ سېنتەبىر…) |
| | this year (بۇ يىل) |

## that نىڭ كۈچەيتىلىپ ئىشلىتىلىشى

1) تۆۋەندىكى دىئالوگ that نىڭ قانداق كۈچەيتىلىپ ئىشلىتىلسە بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇرغۇ كۆرسىتىش ئالماشقا كۈچلۈك چۈشىدۇ.

A: 'Aunt Gulie is going to Aksu’ (’گۈلى ھامام ئاقسۇغا بارماقچى.‘)

B: 'Which Aunt Gulie ' (’قايسى ھاماڭ؟‘)

A: 'You know, the one with the beautiful small pigeon and long black hair’
(’سەن بىلىسەنغۇ، ھېلىقى چىرايلىققىنە كىچىك كەپتىرى ، ئۇزۇن قارا چېچى بار ھامامچۇ.‘ )

B: 'Oh *that* Aunt Gulie!’ (’ھە، ھېلىقى گۈلى ھاماڭكەندە!‘)

2) That نى تۆۋەندىكىدەك جۈملىلەردە *so* نىڭ ئورنىدا كۈچەيتىلگەن مەنىدە ئىشلىتىمىز:

WIFE: 'Do you realize there is no money to buy food for this year?
( ’سىز بۇ ئايدا يېمەكلىك سېتىۋېلىشقا ئازراقمۇ پۇل قالمىغانلىقىنى ھېس قىلدىڭىزمىكىن؟‘ )

HUSBAND : 'I knew we were short of money, but I didn't realize we were *that* short!'
( ’ مەن بىزنىڭ پۇلدىن قىسىلىدىغانلىقىمىزنى بىلىمەن، بىراق مەن ئۇنچىۋالا قىسىلىدىغىنىمىزنى بىلمەپتىمەن.‘ )

# Indefinite pronouns ئېنىقسىز ئالماشلار

ئالماشلارنىڭ يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنمىغان بىر تۈرى ئېنىقسىز ئالماش، ئۇلار كىشىلىك ئالماش، ئۆزلۈك ئالماش، ئىگىلىك ئالماش ۋە كۆرسىتىش ئالماشلار ئىگە بولغان ئېنىقلىقتىن مەھرۇم بولغان ئالماشلار بولۇپ، بۇ ئالماشلار بەزىدە ئېنىق مەنىگە ئىگە ئېنىق ئارتىكلغا ئوخشاش بىرلىكلەر بىلەن بىرلىشىپ كېلەلەيدۇ. مەسىلەن:

*the one*   *the ones*   *the few*   *the other*   *this one*   *those ones*

لوگىكىلىق نۇقتىدىن قارىغاندا، ئېنىقسىز ئالماشلار مىقدار سۆز رولىغا ئىگە، يەنى ئۇلار پۈتۈنلۈك ۋە قىسمەنلىك مەنىسىگە ئىگە، شۇڭداقلا ئۇلار ئوخشاش شەكىلدىكى چەكلىمە سۆزلەر بىلەن ناھايىتى يېقىن ماسلىقتا ئىگە. ئۇلاردىن ئاساسلىقلىرى تۆۋەندىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلدى.

ئاساسلىق ئېنىقسىز ئالماشلار ۋە چەكلىمە سۆزلەر:

| ئىشلىتىلىشى USE | سان NUMBER | رولى FUNCTION | سانىلىدىغان شەكلى COUNT | | سانالمايدىغان شەكلى NONCOUT |
|---|---|---|---|---|---|
| | | | كىشىلىك personal | كىشىسىز nonpersonal | |
| ئۇنىۋېرسال UNIVERSAL | بىرلىك singular | ئالماش pronoun | *everyone* *everybody* | *Everything* | (it(…)) *all* |
| | | | *Each* | | |
| | | چەكلىمە سۆز determiner | *every* *each* | | *all* |
| | كۆپلۈك plural | pronoun | (they(…)) *all / both* | | |
| | | determiner | *all / both* | | |
| بايان ASSERTIVE | singular | pronoun | *someone* *somebody* | *Something* | *some* |
| | | determiner | *a(n)* | | |
| | plural | pronoun and determiner | *Some* | | |
| غەيرىي بايان NONASSERTIVE | singular | pronoun | *anyone* *anybody* | *everything* | *any* |
| | | determiner | *either* *any* | | |
| | plural | pronoun and determiner | *any* | | |
| ئىنكار NEGATIVE P | singular | pronoun | *no one* *nobody* | *nothing* | *any* |
| | | | *none* | | |
| | | pronoun and determiner | *neither* | | |
| | plural | pronoun | *none* | | |
| | singular or plural | determiner | *no* | | |

## 18. بىرىكمە ئالماشلار Compound pronouns

ئىنگلىز ئالماشلار ئۆزلىرىنىڭ مورفولوگىيىلىك تۈزۈلۈشى ۋە سىنتاكسىلىق ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن ئىككى كاتېگورىيىگە بۆلۈنىدۇ. بىرسى بىرىكمە ئالماشلار، يەنە بىرى OF- شەكىلدىكى ئالماشلار.

بىرىكمە ئالماشلار ئىككى مورفېمىدىن تۈزۈلگەن ئالماشلار، يەنى چەكلىمە سۆز مورفېمى -every، -some، any ياكى -no قاتارلىقلارغا ئىسىم مورفېمى -one، -body، -thing قاتارلىقلارنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن تۈزۈلگەن ئالماشلاردىن ئىبارەت.

بىرىكمە ئالماشلار

| ئىشلىتىلىشى | كىشىلىك PERSONAL | | كىشىسىز NONPERSONAL |
|---|---|---|---|
| ئۇنىۋېرسال | *everybody* | *everyone* (ھەر بىرەيلەن، ھەممەيلەن) | *everything* (ھەممە نەرسە، ھەممە ئىش) |
| بايان | *somebody* | *someone* (بىرەيلەن، بىرسى) | *something* (بىرەر ئىش، بىرەر نەرسە) |
| غەيرى بايان | *anybody* | *somebody* (بىرەرسى، بىرەر كىم) | *anything* (بىرەر ياكى ھەرقانداق نەرسە ياكى ئىش) |
| ئىنكار | *nobody* | *no one* (ھېچكىم) | *nothing* (ھېچنېمە، ھېچ ئىش) |

يۇقىرىدىكىلەردىن پەقەت no one لا ئايرىپ ئىككى سۆزدەك يېزىلىدۇ ھەمدە nothing نىڭ بىرىنچى بوغۇمى /n∂u/ بولماستىن بەلكى /nʌ/ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

بىرىكمە ئالماشلارنىڭ ھەممىسى سان جەھەتتىن بىرلىك بولۇپ، گەرچە مەنە جەھەتتىن بىردىن ئارتۇق ئادەم ياكى نەرسىنى كۆرسەتسىمۇ، بىراق دائىم پېئىللارنىڭ بىرلىك شەكلى بىلەن بىللە كېلىدۇ. مەسىلەن:

*Everybody / Everyone* over eighteen now has a vote.

(ئون سەككىز ياشتىن ئاشقان ھەر بىرەيلەن سايلام بېلىتىگە ئېرىشىدۇ.)

I tried *everything* but *nothing* works. (مەن ھەممە ئىشقا ئۇرۇندۇم، بىراق ھېچنەرسىدىن نەتىجە چىقمىدى.)

*Somebody / someone* was telling me you have been to America.

(بىرسى ماڭا سىنى ئامېرىكىغا كەتتى دەۋاتقان ئىدىغۇ.)

Has *anybody / anyone* got anything to say? (بىرەرسىڭلارنىڭ دەيدىغان گېپىڭلار بارمۇ؟)

There was *nobody / no one* at the office. (ئىشخانىدا ھېچكىم يوق ئىدى.)

بىرىكمە ئالماشلار ئىنگلىز ئالماشلار ئىچىدە ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە ئەڭ ئوخشىشىپ كېتىدىغان، چۈشىنىش ھەم ئىشلىتىش ئەڭ ئاسان ئالماشلار ھېسابلىنىدۇ:

*everybody, everyone* [‘all people’]        *everything* [‘all things, all matter’]

ئۇنىۋېرسال چەكلىمە سۆز every غا one قوشۇلۇپ كەلگەندە one غا ئۇرغۇ چۈشىدۇ، بۇ ۋاقىتتا ئۇ ئادەمنىمۇ، نەرسىنىمۇ كۆرسىتىدۇ. ئەگەر ئۇرغۇ every غا چۈشسە ئۇھالدا پەقەت ئادەمنىلا كۆرسىتىدىغان ئالماشقا ئايلىنىدۇ. ھەممەيلەننى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقنى تەكىتلەش ئۈچۈن بەزىدە every بىلەن one نىڭ ئارىسىغا single (بىر، تاق، ئايرىم دېگەن مەنىدە) قىستۇرۇلىدۇ. everybody پەقەت ئادەمنى كۆرسىتىش ئۈچۈنلا ئىشلىتىلىدۇ، نەرسىلەرنى كۆرسەتمەيدۇ. مەسىلەن:

*every 'one* of my books    *every single one* of my books    (كىتابلىرىمنىڭ ھەممىسى)

*every 'one* of us    *every single one* of us    (بىز ھەممەيلەن)

I want *'everyone / 'everybody* to feel at home.

(مەن ھەربىرىڭلارنىڭ ئۆزۈڭلارنى ئازادە ھېس قىلىشىڭلارنى ئۈمىد قىلىمەن.)

بىرىكمە ئالماشلارنىڭ كەينىگە s’ نى قوشۇش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكلىنى ياساشقا بولىدۇ:

This will put *everyone’s* mind at rest. (بۇ ھەربىرەيلەننىڭ كۆڭلىنى خاتىرجەم قىلىدۇ.)

Could you borrow *anybody’s* overcoat? (بىرەرسىنىڭ چاپىنىنى ئارىيەت ئالالارسىزمۇ؟)

There is *somebody’s* glow on the floor. (يەردە بىرسىنىڭ پەلىيى تۇرىدۇ.)

It was absolutely *nobody's* fault. (ئېنىقكى ئۇ ھېچكىمنىڭ سەۋەنلىكى ئەمەس ئىدى.)

ئارقا ئېنىقلىغۇچى else نى ھەرقايسى بىرىكمە ئالماشلارنىڭ كەينىگە قوشۇشقا بولىدۇ:

*everyone 'else* ['every other person'] (باشقا كىشى)
*nobody 'else* ['no other person'] (باشقا ھېچكىم)
*anything 'else* ['any other thing'] (باشقا ھەرقانداق نەرسە)

بۇنداق ئەھۋالدا، ئىگىلىك كېلىش ياسايدىغان s' نى else نىڭ كەينىگە قوشۇشقا توغرا كېلىدۇ:

It must be *someone else's* pen. (ئۇ چوقۇم باشقا بىرسىنىڭ قەلىمى.)
His hair is longer than *anyone else's*. (ئۇنىڭ چېچى باشقىلارنىڭكىدىن ئۇزۇنراق.)

ئۇنىڭدىن باشقا، بىرىكمە ئالماشلارنىڭ كەينىدىن ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىگە ئوخشاش رولى بار ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى ۋە مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىلەر ئارقا ئېنىقلىغۇچى سۈپىتىدە كېلەلەيدۇ:

somebody *I know* (مەن بىلىدىغان بىرسى) something *for dinner* (كەچلىك تاماقلىق نەرسىلەر)
everyone (*that*) *you meet* (سىز كۆرۈشىدىغان ھەربىر ئادەم)
anything *made of silver* (كۈمۈشتىن ياسالغان ھەرقانداق نەرسە)

بىرىكمە ئالماشلارنى سۈپەتلەر ئارقىلىق ئالدىدىن ئېنىقلاشقا بولمايدۇ، بىراق سۈپەتلىك ئېنىقلىغۇچىلارنى كەينىدىن قوشۇشقا بولىدۇ:

somebody *very tall* (ناھايىتى ئېگىز بىرسى) nothing *new* (ھېچقانداق يېڭىلىقى يوق نەرسە)
something *nice for dinner* (كەچلىك تاماقلىق ياخشى نەرسە)
anyone *more beautiful than Mary* (مارىيدىن گۈزەلرەك ھەرقانداق بىرسى)

## 19. -Of شەكلىدىكى ئالماشلار **Of-pronouns**

-Of شەكلىدىكى ئالماشلار كەينىگە -of شەكلىدىكى سۆز بىرىكمىلىرىنى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدىغان ئالماشلارنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: some (of)، many (of) قاتارلىقلار.

| COUNT سانىلىدىغان | | NONCOUNT سانالمايدىغان |
|---|---|---|
| singular بىرلىك | plural كۆپلۈك | singular بىرلىك |
| *all* (*of*)<br>*each* (*of*) | *all* (*of*)<br>*both* (*of*) | *all* (*of*) |
| *some* (*of*) | *some* (*of*) | *some* (*of*) |
| | *many* (*of*)<br>*more* (*of*)<br>*most* (*of*) | *much* (*of*)<br>*more* (*of*)<br>*most* (*of*) |
| | *a few* (*of*)<br>*fewer / less* (*of*)<br>*fewest / least* (*of*) | *a little* (*of*)<br>*less* (*of*)<br>*least* (*of*) |
| *one* (*of*) | (*ones*) | |
| *any* (*of*)<br>*either* (*of*) | *any* (*of*) | *any* (*of*) |
| *none* (*of*)<br>*neither* (*of*) | *none* (*of*)<br>*few* (*of*) | *none* (*of*)<br>*little* (*of*) |

بۇ ئېنىقسىز ئالماشلار تۆۋەندىكى ئالاھىدىلىكلىرى بىلەن باشقا ئالماشلاردىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ:

(a) ئۇلارنىڭ كەينىدىن قىسمەنلىكنى ئىپادىلەيدىغان of- لىق سۆز بىرىكمىسى ئەگىشىپ كېلەلەيدۇ:

Some *of us* were tired and hungry. (بەزىلىرىمىز چارچىغان ھەم قورسىقىمىز ئاچقان ئىدى.)

(b) ئۇلارنى باشقا ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى ياكى ئىسىم خاراكتېرىدىكى قۇرۇلمىلارنىڭ ئورنىغا ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

Many children learn to read quite quickly, but *some* [=*some children*] need special instruction.
(نۇرغۇن بالىلار ئوقۇشنى تېزلا ئۆگىنىۋالىدۇ، بىراق بەزىلىرى (بەزى بالىلار) ئالاھىدە تەلىمگە موھتاج.)

(c) ئۇلارنىڭ ھەممىسى (none دىن باشقىلىرى) شەكىل جەھەتتىن ماس چەكلىمە سۆزلەر بىلەن ئوخشاش(IIIبابتا).

## ئۇنىۋېرسال ئالماشلار Universal pronouns

ئۇنىۋېرسال ئالماشلار ھەم ئالماش، ھەم چەكلىمە سۆز بولالايدىغان، بايان، ئىنكار بايان ۋە سوراق جۈملىلەردىمۇ ئوخشاش شەكىل مەنە بويىچە ئىشلىتىشكە بولىدىغان ئالماشلارنى كۆرسىتىدۇ. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئالماش بولغاندا ئۆزى مۇستەقىل ياكى بىرىكمە ئالماش شەكلىدە كۆرۈلسە، چەكلىمە سۆز بولغاندا باشقا سۆزلەرنى ئەگەشتۇرۇپ كېلەلەيدۇ.

ئۇنىۋېرسال ئالماشلار بىلەن ئۇلارنىڭ چەكلىمە سۆز شەكىللىرى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت تۆۋەندىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلدى:

<table>
<tr><td colspan="2" rowspan="2"></td><td colspan="2">COUNT سانىلىدىغان</td><td>NONCOUNT سانالمايدىغان</td></tr>
<tr><td>personal كىشىلىك</td><td>nonpersonal كىشىسىز</td><td>nonpersonal كىشىسىز</td></tr>
<tr><td rowspan="3">بىرلىك<br>SINGULAR</td><td rowspan="2">ئالماش<br>Pronoun</td><td>everyone<br>everybody</td><td>everything</td><td rowspan="2">all<br>(?everything)</td></tr>
<tr><td colspan="2">all<br>each</td></tr>
<tr><td>چەكلىمە سۆز<br>determiner</td><td colspan="2">every boy/pen<br>each boy/pen</td><td rowspan="2">all ((of) the furniture</td></tr>
<tr><td>كۆپلۈك<br>PLURAL</td><td>ئالماش ھەم<br>چەكلىمە سۆز</td><td colspan="2">all ((of) the boys/pens)<br>both ((of) the boys/pens)</td></tr>
</table>

## 20. all، both

all ئىككىدىن ئارتۇق سان ئۈچۈن كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىسىملار بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ، both سانىنىڭ پەقەت ئىككىلا ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىسىملار بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ:

The club is open *both sexes* and *all nationalities*.
(بۇ كۇلۇب ھەر ئىككى خىل جىنس، شۇنداقلا ھەممە مىللەت كىشىلىرى ئۈچۈن ئوچۇق.)

*Both* (*of* ) *his parents* died young. (ئۇنىڭ ئاتا-ئانا ئىككىلىسى ياشلا تۈگەپ كەتكەن.)

*All* (*of* ) *the children* were working hard. (بالىلار ھەممىسى جاپالىق ئىشلەۋاتاتتى.)

بۇ ئىككىسىگە the غا ئوخشاش چەكلىمە سۆزلىرى ئەگىشىپ كەلگەندە، of- نى ئىشلىتىش ياكى ئىشلەتمەسلىكنى خالىغانچە تاللاشقا بولىدۇ:

*All* (*of* ) *the boys* want to become football players.
(بالىلارنىڭ ھەممىسى پۇتبولچى بولۇشنى ئويلايدۇ.)

*Both* (*of* ) *the boys* want to become football players.
(بالىلار ئىككىلىسى پۇتبولچى بولۇشنى ئويلايدۇ.)

بۇلار (all ۋە both) غا of- ئەگىشىپ كەلگەندە ئالماش، باشقا چەكلىمە سۆزلەر ئەگىشىپ كەلگەندە چەكلىمە سۆز بولىدۇ. both بىلەن ئوخشىمايدىغان يېرى، all سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلىنىمۇ، سانالمايدىغان ئىسىملارنىمۇ ئەگەشتۈرۈپ كېلەلەيدۇ:

His action was condemned by *all* (of ) *the civilized world.*

(ئۇنىڭ ھەرىكىتى پۈتكۈل ئەخلاقى جەمىيەت تەرىپىدىن ئەيىبلەشكە ئۇچرىدى.)

*All* (*of* ) *the money* you gave them has been spent.

(ئۇلارغا بەرگەن پۇلنىڭ ھەممىسى ئىشلىتىلىپ بولدى.)

Of- لىق سۆز بىرىكمىسى ئەگىشىپ كەلمىگەندە، all بىلەن both كىشىلىك ئالماشلارنىڭ ئالدىدىن ئەمەس، بەلكى كەينىدىن كېلىدۇ:

*All of us* like our teacher Ayxam. (بىز ھەممىمىز ئايشەم مۇئەللىمنى ياخشى كۆرىمىز.)

*We all* came here to study. (بىز ھەممىمىز بۇ يەرگە ئوقۇش ئۈچۈن كەلگەن.)

I have met *both of them* before. (مەن ئىلگىرى ئۇلار ئىككىلىسى بىلەن كۆرۈشكەن.)

I love *them both* very much. (مەن ئۇلار ئىككىلىسىنى ناھايىتى ياخشى كۆرىمەن.)

all، both ۋە each مۇشۇنداق كەينىدە ئىشلىتىلگەندە ۋە ئىگىگە ماسلاشقاندا ئۇلار يېرىم رەۋىشلىك ئورۇندا كۆرۈلىدۇ. رەۋىشلەرنىڭ ئورۇنلىشىش قائىدىسى بويىچە ئەگەر ياردەمچى پېئىل بولمىسا ئىگىنىڭ كەينىدىنلا، ئەگەر ياردەمچى پېئىل بولسا ياردەمچى پېئىلنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ:

*They all* won their matches. (ئۇلار ھەممىسى مۇسابىقىدە يەڭدى.)

*We were both* fast asleep. (بىز ئىككىلىمىز تېزلا ئۇيقۇغا كەتكەن ئىدۇق.)

*The villages have both been* destroyed. (ئىككىلا كەنت ۋەيران قىلىندى.)

يۇقىرىدىكى 3-جۈملىدىكىدەك، كەينىگە سۈرۈلگەن ئالماشلار ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ كەينىدە ئىگىدەك كۆرۈلىدۇ. باشقا ئەھۋاللاردا كەينىگە سۈرۈلگەن ئالماش كىشىلىك ئالماشنىڭ كەينىدىن كېلىشى كېرەك، باشقا سۆزلەرنىڭ كەينىدىن كېلەلمەيدۇ:

They told *us all* to wait. (ئۇلار بىز ھەممىمىزلەنگە كۈتۈپ تۇرۇشىمىزنى ئېيتتى.)

They told **the men all* to wait. (خاتا)

## 21. each، every

each، every ۋە every- بىلەن تۈزۈلىدىغان بىرىكمىلەرنى بۆلگۈچى سۆز (Distributive) دەپ ئاتاشقىمۇ بولىدۇ، چۈنكى بۇلار بىر گۇرۇپپا ئىچىدىكى ئەزالارنى بىر توپ سۈپىتىدە ئەمەس، بەلكى ئايرىم-ئايرىم كۆرسىتىدۇ. ئۇلار سان جەھەتتىن بىرلىك بولۇپ، دائىم بىرلىك شەكىلدىكى پېئىللار بىلەن كېلىدۇ. each بىلەن every چەكلىمە سۆز رولىنى ئۆتىگەندە all بىلەن تەڭداش كېلىدۇ:

*All* good teachers study *their* subject carefully.

(بارلىق ياخشى ئوقۇتقۇچىلار ئۆز كەسپىنى ئەستايىدىل تەتقىق قىلىدۇ.)

*Every / Each* good teacher studies *his* subject carefully.

(ھەر بىر ياخشى ئوقۇتقۇچى ئۆز كەسپىنى ئەستايىدىل تەتقىق قىلىدۇ.)

## بايان ئالماشلار Assertive pronouns

بايان ئالماشلار ئېنىقسىز ئالماشلار ئىچىدىكى بايان جۈملىلەردە كۆپرەك ئىشلىتىلىدىغان ئالماشلارنى كۆرسىتىدۇ. بۇلارنىڭ ئىچىدە تىپىك بولغىنى some بولۇپ، ئۇ پەقەت بايان جۈملىلەردىلا ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنى any بىلەن روشەن سېلىشتۇرما قىلىشقا بولىدۇ. باشقا بايان ئالماشلارنى بايان جۈملىلەردە ئىشلىتىشكە بولۇپلا قالماستىن، بەزىدە يەنە سوراق ۋە ئىنكار بايان جۈملىلەردىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئۇلار much، many ۋە few قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

## some .22

some ھەم چەكلىمە سۆز [1،2] ھەم ئالماش [1a،2a] سۈپىتىدە كۆپىنچە سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى ۋە سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

*Some rolls* have been eaten. (بىرقانچە قاتلىما يېيىلدى.) [1]
*Some bread* has been eaten. (ئازراق بولكا يېيىلدى.) [2]
*Some* (of the *rolls*) have been eaten. ((قاتلىمىدىن) بىرقانچىسى يېيىلدى.) [1a]
*Some* (of the *bread*) has been eaten. ((بولكىدىن)ئازراق يېيىلدى.) [2a]

يۇقىرىدىكى مىساللاردىكى كۆپلۈك شەكىلدە ئىشلىتىلگەن ئالماش some نى one بىلەن سېلىشتۇرۇشقا بولىدۇ:
*One* of the rolls has been eaten. (قاتلىمىلاردىن بىرسى يېيىلدى.)
**Some* of the rolls has been eaten. (خاتا)

بىراق چەكلىمە سۆز بولغاندا، some نى يەنە سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلى بىلەنمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*Some day*, I'll tell you a great secret. (بىركۈنى ساڭا ناھايىتى چوڭ بىر سىرنى ئېيتىپ بېرىمەن.)
They have been staying in the village for *some time*.
(ئۇلار نەچچە ۋاقىتتىن بېرى مۇشۇ كەنتتە تۇرۇۋاتىدۇ.)

سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلى بىلەن some نىڭ ئىشلىتىلىشى ئاز ئۇچرايدىغان بولۇپ، بۇنداق ئىشلىتىلگەندە دائىم a certain (مەلۇم بىر) ياكى other (باشقا) دېگەندەك مەنىلەردە كېلىدۇ:

Did you see *some strange man* looking over the hedge?
(قاشادىن قاراۋاتقان بىر ناتونۇش ئادەمنى كۆردىڭىزمۇ؟)
I heard that *some rare animal* has escaped from the zoo.
(مەن ئاز ئۇچرايدىغان بىر ھايۋاننىڭ ھايۋاناتلار باغچىسىدىن قاچقانلىقىنى ئاڭلىدىم.)

بىرلىك ئىسىم ئەگىشىپ كەلگەن some of قىسمەنلىكنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ:

*Some of the loaf* has been eaten. ['part of the bread']
((بولكىنىڭ) بىر پارچىسىنىڭ ئازراقى يېيىلدى.)

## least، less، little، fewest، fewer، few، most، more، much، many .23

بۇلار ھەم ئالماش سۈپىتىدە ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشاش رول ئوينايدۇ، ھەم چەكلىمە سۆز سۈپىتىدە مىقدار سۆز رولىنى ئۆتەيدۇ. بۇلار سۈپەت ۋە رەۋىش دەرىجىسىگە ئوخشاش دەرىجىگە ئىگە بولىدۇ.

many (نۇرغۇن) كۆپلۈك شەكلىدىكى ئىسىملار بىلەن ئەسلى دەرىجىدە كېلىدۇ، much (جىق، كۆپ) سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن ئەسلى دەرىجىدە ئىشلىتىلىدۇ، بۇلارنىڭ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلىرى شەكىل جەھەتتىن ئوخشاش بولۇپ، سانىلىدىغان ۋە سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن ئوخشاش ئىشلىتىلىۋېرىدۇ، ھەرئىككىلىسىنىڭ سېلىشتۇرما دەرىجىسى ئۈچۈن more (كۆپرەك، جىقراق)، ئاشۇرما دەرىجىسى ئۈچۈن most (ئەڭ كۆپ، ئەڭ جىق) ئىشلىتىلىدۇ.

many بىلەن سېلىشتۇرما قىلىنىپ a few (ئاز، بىرقانچە) سان جەھەتتىن ئازراق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك شەكلى بىلەن ئىشلىتىلىدۇ، a few نىڭ سېلىشتۇرما دەرىجىسى ئۈچۈن fewer ياكى less (ئازراق)، ئاشۇرما دەرىجىسى ئۈچۈن fewest ياكى least (ئەڭ ئاز) ئىشلىتىلىدۇ.

much بىلەن سېلىشتۇرما قىلىنىپ a little (ئاز، بىر ئاز) مىقدار جەھەتتىن ئازراق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سانالمايدىغان ئىسىملار بىلەن ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنىڭ سېلىشتۇرما دەرىجىسى ئۈچۈن less (ئازراق)، ئاشۇرما دەرىجىسى ئۈچۈن least (ئەڭ ئاز) ئىشلىتىلىدۇ.

| | count سانىلىدىغان | noncount سانالمايدىغان | count سانىلىدىغان | noncount سانالمايدىغان |
|---|---|---|---|---|
| ABSOLUTE ئەسلى | *Many* | *much* | *a few* | *a little* |
| سېلىشتۇرما COMPARATIVE | *more* | | *fewer (less)* | *less* |
| ئاشۇرما SUPERLATIVE | *most* | | *fewest (least)* | *least* |

مىساللار:

I know *many* people in Hotan. (مەن خوتەندە نۇرغۇن كىشىلەرنى تونۇيمەن.)
I know *a few* people in Urumqi. (مەن ئۈرۈمچىدە بىرنەچچە كىشىنىلا تونۇيمەن.)
*Many* of my friends were in Kashkar. (مېنىڭ نۇرغۇن دوستلىرىم قەشقەردە ئىدى.)
*A few* of my friends are in Holja. (مېنىڭ بىرنەچچە دوستۇم غولجىدا.)
I have eaten *too much* (of the food). (مەن (يېمەكلىكتىن) بەك كۆپ يېدىم.)
I have eaten *a little* (of the food). (مەن (يېمەكلىكتىن) ئازراق يېدىم.)
*Much* has been said about helping the poor. (نامراتلارغا ياردەم بېرىش توغرىلىق كۆپ سۆزلەندى.)
There used to be *more* women than men in our country, but now there are *fewer / less*.
(دۆلىتىمىزدە ئىلگىرى ئاياللار ئەرلەردىن كۆپرەك ئىدى، بىراق ھازىر ئازراق.)
I have *more* chocolate than you have. (مەندە ساڭا قارىغاندا كۆپرەك شاكىلات بار.)
I have got the *most* (*least*). (مەندە ئەڭ كۆپ (ئەڭ ئاز) بار.)
*Most of us* enjoy reading. (كۆپىنچىمىز كىتاب ئوقۇشنى ياخشى كۆرىمىز.)
I have made *few* mistakes. (مەن ئازراقلا خاتالىق سادىر قىلدىم.)
I have made *fewer* (mistakes) than you have. (مەن ساڭا قارىغاندا ئازراق خاتالىق سادىر قىلدىم.)

many نىڭ ئورنىغا ئوخشاش مەنىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن plenty of ياكى a lot of نى ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ، شۇنداقلا ئۇنىڭ ئالدىدىن ئېنىق ئارتىكل قوشۇلۇپ كېلەلەيدۇ:

She has *many* good ideas. (ئۇنىڭ نۇرغۇن ياخشى ئويلىرى بار.)
She has *plenty of / a lot of* good ideas.
*the many dangers* we face (كۆز ئالدىمىزدىكى نۇرغۇن خەتەرلەر)

بۇ مىقدار سۆزلەرنى very، too، so، as ۋە enough قاتارلىقلار بىلەن بىللە كېلەلەيدۇ:

*very many*   *quite a few*   *a very few*   **quite many*   **quite several*

## 24. One

One ساناق سان بولغاندا چەكلىمە سۆز رولىنى ئوينايدۇ، ئالماش بولغاندا كېلىش شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ ھەمدە شەكىل جەھەتتىن تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل بولىدۇ:

| (a) سان one | (b) ئالماش سۆزى one | (c) تۈر ئالماش one |
|---|---|---|
| *one* | *one, ones* | *one, one's oneself* |

**(a) سان بولىدىغان one (بىر)**

ساناق سان one بىرلىك ھەم سانغىلى بولىدۇ. گەرچە شەكىل پەرقلەندۈرگىلى بولمىسىمۇ، ئۇ باشقا ساناق سانلارغا ئوخشاش ھەم چەكلىمە سۆز، ھەم ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ بېشى بولالايدۇ:

| **Determinative (چەكلىمە سۆز)** | **Head (بېشى)** |
|---|---|
| *one /a* boy (بىر بالا) | *one of the* boys (بالىلارنىڭ بىرسى) |
| *one /a* pen (بىر قەلەم) | *one of the* pens (قەلەملەردىن بىرى) |

one نى ئېنىقسىز ئارتىكل ۋە ئالماش *some* نىڭ بىرلىك شەكلى بىلەن تەڭداش ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

I’ve made some cakes. Would you like *one / some* (of them)?
(مەن تورتلاردىن پىشۇردۇم، بىرەرتال يېيىشنى خالامسىز؟)

one … another ياكى one … the other نى ئىككىدىن ئارتۇق شەيئىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ:

We overtook *one* car after *another / the other*. (بىز ماشىنىلاردىن بىر- بىرلەپ ئېشىپ كەتتۇق.)

**(b) ئالماش سۆزى one**

بۇ ئالماش سۆزى بىرلىك ۋە كۆپلۈك شەكىل (ones) گە ئىگە بولۇپ، سانىلىدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك ۋە كۆپلۈك شەكىللىرىنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كېلىدۇ:

A: I am looking for a book on grammar. (مەن گراماتىكا توغرىسىدىكى بىر كىتابنى ئىزلەۋاتىمەن.)
B: Is this *the one* you mean? (بۇ سىز دېگەن بىرسى شۇمۇ؟)

بۇ ئالماشنى باشقا چەكلىمە سۆزلەر بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*those ones* I like (مەن ياخشى كۆرىدىغانلىرى) *the old one* in the kitchen (ئاشخانىدىكى كونىسى)

one قىسمەن ئەھۋاللاردا ئېنىقسىز ئارتىكلنىڭ كەينىدىنلا ئەگىشىپ كېلىدۇ. مەسىلەن: a one . ئۇنى يەنە ئېنىقسىز ئارتىكلنى ئۆز ئىچىگە ئالغان a/an + noun شەكلىدىكى سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كېلىدۇ:

I am having *a drink*. Would you like *one* too? (مەن ئىچىملىك ئىچىۋاتىمەن، سىزمۇ ئىچىپ قويامسىز؟)

**(c) تۇر ئالماش one**

One بىرلىك شەكلىدە كېلىدىغان شەخس ۋە كېلىش ئالاھىدىلىكىگە ئىگە بولغان كىشىلىك ئالماش ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئىگىلىك كېلىش شەكلى one’s ۋە ئۆزلۈك ئالماش شەكلى oneself بار. بۇ ئالماش بىر تۈردىكى ئورتاقلىقتا ئىگە كىشىلەرنى كۆرسىتىدۇ:

I like to dress nicely. It gives *one* confidence.
(مەن دائىم يارىشىملىق كىيىنىشنى ياقتۇرىمەن. ئۇ كىشىگە ئىشەنچ تۇيغۇسى بېرىدۇ.)

One نىڭ بۇنداق ئىشلىتىلىشى خېلىلا قېلىپلاشقان بولۇپ، ئۇنىڭ ئورنىغا دائىم you نى ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

Sometimes, *One* would think everything would be in order.
(بەزىدە، كىشى ھەممە نەرسە جايىدا بولىسىكەن دەپ ئويلاپ قالىدۇ.)

Sometimes, *You* would think everything would be in order.
(بەزىدە، سىز ھەممە نەرسە جايىدا بولىسىكەن دەپ ئويلاپ قالىسىز.)

*One* must be careful about *one’s* investments.
(ھەر كىشى ئۆز مەبلىغىگە كۆڭۈل بۆلۈشى كېرەك.)

## 25. half، several، enough

بۇ ئالماشلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ماس چەكلىمە سۆز شەكىللىرى بولىدۇ:

*Half* (of) *the class* are girls. (سىنىپتىكىلەرنىڭ يېرىمى قىزلار.)
I’ve only read *half* (of) *the book*. (مەن پەقەت كىتابنىڭ يېرىمىنىلا ئوقۇپ بولدۇم.)
We had to wait for *half an hour*. (بىزنىڭ يېرىم سائەت ساقلىشىمىزغا توغرا كەلگەن ئىدى.)
*Several* (of my friends) attended the conference.
((دوستلىرىمنىڭ) بىرقانچىسى يىغىنغا قاتناشتى.)

I have *several books* on folklore. (مەندە خەلق ئېغىز ئەدەبىياتى توغرىسىدا بىرقانچە كىتاب بار.)

I've had *enough* (of your misbehaviour). (مەن جاق تويدۇم (سېنىڭ قىلىقسىزلىقىڭدىن).)

Adil is *enough* of *a sportsman* to accept defeat gladly.

(ئادىل مەغلۇبىيەتنى خۇشاللىق بىلەن قوبۇل قىلالايدىغان پىشقان تەنھەرىكەتچى.)

There is *enough* (of the) *water* to last several weeks.

(بىرقانچە ھەپتىگە يەتكۈدەك سۇ بارئىكەن.)

several كۆپلۈك مەنىسىگە ئىگە بولۇپ، دائىم a few ئىپادىلىگەن ساندىن كۆپرەك ساننى كۆرسىتىدۇ. Enough نى too little ۋە too few لار بىلەن سېلىشتۇرما قىلىشقا بولىدۇ. چەكلىمە سۆز بولغاندا enough دائىم باش ئىسىمنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ، بىراق قىسمەن ھاللاردا ئۇنى ئەگەشتۈرۈپ كېلەلەيدۇ:

There was *enough* food to last a whole year. (بىر يىلغا يەتكۈدەك ئاشلىق بارئىدى.)

There was food *enough* to last a whole year. (بىريىلغا يەتكۈدەك ئاشلىق بار ئىدى.)

half ئەسلى بىر ئالدى چەكلىمە سۆز بولۇپ، بەزىدە يەنە ئارقا چەكلىمە سۆز ئورنىدىمۇ كېلەلەيدۇ:

*half* a loaf (يېرىم پارچە) *half* an hour (يېرىم سائەت) <ئالدى چەكلىمە سۆز>

a *half* loaf (يېرىم پارچە) a *half* hour (يېرىم سائەت) <ئارقا چەكلىمە سۆز>

## 26· other، another

other چەكلىمە سۆز بولغاندا باشقا چەكلىمە سۆزلەرگە ئەگىشىپ كېلىدۇ، ئۇ ئەگىشىپ كېلىدىغان چەكلىمە سۆزلەر سانلار بىلەن مىقدار سۆزلەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

all the *other* women (باشقا بارلىق ئاياللار) that *other* colour (ئاۋۇ باشقا رەڭلىك)

several *other* trees (باشقا بىرقانچە دەرەخ) her *other* sister (ئۇنىڭ باشقا سىڭلىسى)

many *other* ideas (نۇرغۇن باشقا پىكىرلەر) two *other* letters (باشقا ئىككى پارچە خەت)

other ئالماش بولغاندا ئوخشاشلا باشقا نۇرغۇن چەكلىمە سۆزلەرنى ئەگەشتۈرۈپ كېلەلەيدۇ. ئۇ يەنە كۆپلۈك شەكلىدە (others) دە كېلەلەيدۇ:

Some people complained, but *others* were more tolerant.

(بەزى كىشىلەر ۋايساشتى، بىراق باشقىلىرى خېلىلا چىداشلىق ئىدى.)

Where are *all the others*? (باشقىلار ھەممىسى قەيەردە؟)

I have one sock, but I've lost *the other* (one).

(مەندە پايپاقنىڭ بىر پېيى بار، بىراق يەنە بىرىنى يوقىتىپ قويدۇم.)

others كۆپچىلىك كىشىلەرنى كۆرسىتىشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

We should be considerate to *others*. (بىز باشقىلارنىمۇ ئويلايدىغان بولۇشىمىز كېرەك.)

another گەرچە بىر سۆزدەك يېزىلسىمۇ بىراق ئادەتتە an بىلەن other نىڭ بىرىكمىسى ياكى one other نىڭ قىسقارتىلمىسى دەپ قارىلىدۇ:

I've lost my bicycle and bought *another* (one).

(مەن ۋېلسىپىتىمنى يوقىتىۋېتىپ باشقا بىرىنى سېتىۋالدىم.)

I have a/one sister in Urumqi and *another* in Guma.

(مېنىڭ ئۈرۈمچىدە بىر ئاچام، گۇمىدا يەنە بىر ئاچام بار.)

ئادەتتىكى مەنىسىدىن باشقا، another بىردىن ئارتۇق ساننىمۇ ئىپادىلەپ بېرەلەيدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا another غا سان ۋە كۆپلۈك ئىسىم ئەگىشىپ كېلەلەيدۇ:

May I take *another* two pieces of paper?

(مەن يەنە ئىككى پارچە قەغەز ئالسام بولامدۇ؟)

We have ten cows, but we are buying *another* five (cows).

(بىزدە ئون سىيىر بار، بىراق يەنە بەشنى سېتىۋالماقچى.)

## غەيرىي بايان ئالماش Nonassertive pronouns

غەيرىي بايان ئالماشلار بايان جۈملىلەردە ئەمەس بەلكى ئىنكار بايان ۋە سوراق جۈملىلەردە كۆپرەك ئىشلىتىلىدىغان ئالماشلارنى كۆرسىتىدۇ.

بىرىكمە ئالماشلاردىن anybody، anyone ۋە anything دىن باشقا يەنە ئېنىقسىز ئالماشلاردىن any ۋە either بار. بايان ئالماشلار بىلەن غەيرىي بايان ئالماشلارنىڭ پەرقىنى روشەن كۆرسىتىپ بېرىش ئۈچۈن تۆۋەندە some بىلەن any سېلىشتۇرما قىلىندى.

My mother bought *some* apples. (ئانام ئازراق ئالما سېتىۋالدى.) <بايان>
Did my mother buy *any* apples? (ئانام ئازراق ئالما سېتىۋالدىمۇ؟) <تەستىق سوراق>
Didn't my mother buy *any* apples? (ئانام ئازراق ئالما سېتىۋالمىدىمۇ؟) <ئىنكار سوراق>
My mother didn't buy *any* apples. (ئانام ئازراقمۇ ئالما سېتىۋالمىدى.) <ئىنكار بايان>

ئىنكار شەكلىدە not نى ئىشلىتىشتىن باشقا، يەنە تۆۋەندىكى سۆزلەر ئارقىلىقمۇ ئىنكار مەنىنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا بولىدۇ.

(a) شەكلىدىنلا ئىنكارلىقى چىقىپ تۇرىدىغان سۆزلەر: **never, no, neither, nor**

(b) مەنە جەھەتتىن ئىنكار بولغان سۆزلەر:

(i) رەۋىشلەر ۋە چەكلىمە سۆزلەردىن hardly، little، few، only، seldom قاتارلىقلار.

(ii) يوشۇرۇن ئىنكار سۆزلەردىن just، before، fail، prevent، reluctant، hard، difficult قاتارلىقلار ۋە too بىلەن كېلىدىغان سېلىشتۇرمىلار.

## 27. some، any

غەيرىي بايانىنىڭ ئاساسلىق بەلگىسى ئىنكار، سوراق ۋە بىرقىسىم تۇراقلىشىپ قالغان جۈملە قۇرۇلمىلىرىدا گەۋدىلىنىدۇ. ئىپادىلەيدىغان ئاساسلىق مەنە ئىنكار ياكى سوراق بولۇپ، some بىلەن any ئارقىلىق بايان ۋە غەيرىي بايان شەكىللىرىنى روشەن سېلىشتۇرۇشقا بولىدۇ:

Freud contributed more than *anyone* to the understanding of dreams.

(فرۇئىد چۈش تىغرىسىدىكى چۈشەنچىگە باشقىلاردىن كۆپرەك تۆھپىلەرنى قوشتى.)

*Nobody* contributed as much to the understanding of dreams as Freud.

(ھېچكىم چۈش تىغرىسىدىكى چۈشەنچىگە فرۇئىددەك كۆپ تۆھپە قوشالمىغان.)

ئەكسىچە some نى تەستىق مەنە بىلەن بىر قىسىم سوراق ۋە ئىنكار جۈملىلەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

Did *somebody* telephone last night? (ئاخشام كەچ بىرسى تېلېفون قىلدىمۇ؟)
Did *anybody* telephone last night? (ئاخشام كەچ بىرەرسى تېلېفون قىلدىمۇ؟)

بۇ ئىككى مىسالنىڭ بىرىنچىسىدىن سۆزلىگۈچىنىڭ مەلۇم بىرسىدىن تېلېفون كېلىشنى كۈتۈۋاتقانلىقىدەك بىرخىل مەنە چىقىپ تۇرىدىغان بولغاچقا، بۇنداق مەنە ئىپادىلەنمىگەن ئىككىنچى جۈملىگە قارىغاندا بىر قەدەر ئېنىق ھەم مۇئەييەنلەشتۈرۈش تۈسىنى ئالغان بولىدۇ.

some بىلەن any چەكلىمە سۆز بولغاندا ئۇلارنى ئىسىملارنىڭ ئالدىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بىراق some بىلەن كەلگەن سۆز بىرىكمىسى ئاساسەن تەستىق تۈسىنى ئالغان بايان جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ، بەزىدە تەستىق تۈسىگە ئىگە سوراق جۈملىلەردىمۇ كۆرۈلۈپ قالىدۇ. any ياكى ئۇنى ئۆز ئىچىگە ئالغان سۆز بىرىكمىسى دائىم ئىنكار تۈسىگە ئىگە بايان جۈملىلەردە ياكى سوراق جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ:

Would you like *some* milk? (سىزگە ئازراق سۈت كېرەكمۇ؟) <تەكلىپ يۈزىسىدىن ئېيتىلغان>

Yes, please. I want *some* (milk). (ھەئە، ماڭا ئازراق (سۈت) كېرەك.)

Do you want *any* milk? (سىزگە ئازراق سۈت كېرەكمۇ؟) <ئادەتتىكى سوراق>

No, I don't want *any* milk. (ياق، ماڭا ئازراقمۇ سۈت كېرەك ئەمەس.)

## 28. any، either

any ئۈچ ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق تاللاشلار ئىچىدىكى بىرسىنى ئەكس ئەتتۈرۈش ئالاھىدىلىكى بىلەن either دىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ، either ئىككىلا تاللاش بىلەن چەكلىنىدۇ. بۇلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئالدى قوشۇلغۇچى ياكى ئالماشنىڭ ئىشلىتىلىش - ئىشلىتىلمەسلىكى بىلەن روشەنلىنىشىدۇ.

I haven't written to *any of my relatives* about my life here.

(مەن بۇ يەردىكى تۇرمۇشۇم توغرىلىق تۇغقانلارنىڭ ھېچقايسىسىغا خەت يازمىدىم.)

I haven't written to *either of my parents* about the marriage.

(مەن بۇيەردىكى تۇرمۇشۇم توغرىلىق ئاتا-ئانام ئىككىلىسىگە خەت يازمىدىم.)

Can you see *any part* of the roof? (سىز ئۆگزىنىڭ بىرەر يېرىنى كۆرەلەمسىز؟)

Can you see *either end* of the tunnel? (سىز تونېلنىڭ ئىككى ئۇچىنى كۆرەلەمسىز؟)

any نى يەنە كۆپلۈك ۋە سانالمايدىغان سۆز بىرىكمىلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىمىز:

Have you seen *any (of the) men* working on this site.

(سىز بۇ يەردە ئىشلەۋاتقان كىشىلەرنىڭ ھەرقاندىقىنى ئۇچراتتىڭىزمۇ؟)

Don't spill *any ((of the) wine)*. (ھاراقتىن ئازراقمۇ تۆكۈۋەتمە.)

any مەلۇم شەيئىنىڭ قايسىبىرسى، كىم ۋە نېمە ئىكەنلىكىنى پەرقلەندۈرۈشنىڭ ئانچە زۆرۈرىيىتى بولمىغان ئەھۋاللاردا بايان ئالماش دائىرىسىگە مەنسۇپ بولىدۇ:

He will eat *any* kind of vegetable. (ئۇ ھەرقانداق كۆكتاتنى يەيدۇ.)

*Any* dog might bite a man if teased. (ھەرقانداق ئىتنى قاقشاتسا ئادەم چىشلىشى مۇمكىن.)

*Any* offer would be better than this. (ھەرقانداق تەكلىپ بۇنىڭدىن ياخشىراق.)

بىرىكمە ئالماشلاردىن anyone، anybody ۋە anything قاتارلىقلارمۇ يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش ئىشلىتىلىشلەرگە ئىگە:

He will eat *anything.* (ئۇ ھەرقاندىق نەرسىنى يەيدۇ.)

*Anyone who tells lies* is punished. (يالغان سۆزلىگەن ھەرقانداق كىشى جازاسىنى تارتىدۇ.)

ئاڭلىغۇچىغا ئىككىدىن بىرنى تاللاش ئىمكانىيىتى بېرىلگەندە either نىڭ پاراللېل ئىشلىتىلىشىنى تۆۋەندىكى مىساللاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:

You *can* ask *either* of us to help you. (ئىككىيلەننىڭ قايسىبىرىمىزنى ياردەمگە چاقىرساڭ بولىدۇ.)

*Either* of the other offers would be preferable to this.

(ئىككىلا تەكلىپ بۇنىڭدىن ياخشىراق ئىكەن.)

تۆۋەندىكى مىساللاردىن any نىڭ بايان شەكلىدىكى چەكلىمە سۆز ئورنىدا ئىشلىتىلىشىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ (IIIباب 16- مەزمۇن).

Please return *any* overdue books to the library.

(ۋاقتى توشقان ھەرقانداق كىتابنى كۇتۇپخانىغا قايتۇرۇڭ.)

We are grateful for *any* aid the public can give.

(بىز ئامما بېرەلەيدىغان ھەرقانداق ياردەمدىن مىننەتدارمىز.)

## بولۇشسىز ئالماشلار Negative pronouns

بولۇشسىز چەكلىمە سۆزلەردىن no بىلەن neither غا ماس كېلىدىغان ئالماشلاردىن none بىلەن neither بولۇشسىز ئالماشلاردىن nobody، no one ۋە nothing قاتارلىقلار بولۇپ، بۇلاردىن neither بىر تەرەپتىن چەكلىمە سۆز سۈپىتىدە باشقا سۆزلەرنىڭ ئالدىدىن كېلىپ، شۇ سۆزلەرنى چەكلەش رولىغا ئىگە بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن بولۇشسىز ئالماش سۈپىتىدە ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە ئىگە بولىدۇ.

I have received *no* urgent message(s). (مەن ھېچقانداق جىددىي ئۇچۇر تاپشۇرۇۋالمىدىم.)
*None* (of the students) has / have failed. ((ئوقۇغۇچىلارنىڭ) ھېچقايسىسى لاياقەتسىز بولمىدى.)
*Neither* accusation / of the accusations is true. (ھەرقانداق شىكايەت ئورۇنلۇق ئەمەس.)
This is *none* of your business. (بۇنىڭ سىز بىلەن مۇناسىۋىتى يوق.)
I said *nothing* about it. (مەن ئۇ توغرىلىق ھېچنەرسە دېمىدىم.)
*Nobody / No one* has sent a letter. (ھېچكىممۇ بىرەر پارچە خەت ئەۋەتىپ قويۇشمىدى.)

either بىلەن any نىڭ پەرقلەنگىنىگە ئوخشاش، neither مۇ no ۋە none پەرقلىنىپ تۇرىدۇ. neither مۇ either غا ئوخشاش ئىككىلا تاللاش بىلەن چەكلىنىدۇ. none ئۈچ ياكى ئۈچتىن ئارتۇق شەيئى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. no نى ھەرقانداق ساندىكى شەيئىلەر ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

يۇقىرىدىكىلەردىن باشقا يەنە، few بىلەن little قاتارلىقلار a few ۋە a little دىن پەرقلىق بولۇپ، مورفولوگىيىلىك نۇقتىدىن قارىغاندا بولۇشلۇق بولسىمۇ، بىراق مەنە جەھەتتىن many بىلەن much نىڭ ئەكسىچە بولۇشسىز مەنىگە ئىگە بولىدۇ:

There were *few* visitors at the exhibition. [‘not *many* people’]
(كۆرگەزمىدە ناھايىتى ئاز ئادەم بار ئىدى.)

*Few* of the animals will survive the winter. [‘not *many* of the animals’]
(ھايۋانلارنىڭ ناھايىتى ئازلىرى قىشتىن چىقالايدۇ.)

They have many supporters, while we have *few.*
(ئۇلارنىڭ نۇرغۇن قوللىغۇچىلىرى بار، بىزنىڭ ناھايىتى ئاز.)

There was *little* enthusiasm for the project. (بۇ پىلانغا ئازلا قىزغىنلىق بار ئىدى.)

*Little* of the original building remains today. [‘not *much*’]
(قۇرۇلۇشنىڭ ئازراقلا قىسمى ھازىر ساقلىنىپ قالغان.)

They have plenty of money, but we have comparatively *little.*
(ئۇلاردا يېتەرلىك پۇل بار، بىزدە بولسا خېلىلا ئاز.)

# Verbs پېئىللار ·5

# Major verb classes ئاساسلىق پېئىل تۈرلىرى

ئىنگلىز تىلى جۈملە قۇرۇلمىسىدىكى خەۋەر بۆلىكى (I باب 4- 10 دا ئوتتۇرىغا قويۇلغاندەك) بىر ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق پېئىللاردىن تەركىب تاپقان پېئىل (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسى ئارقىلىق تېخىمۇ ئېنىق تونۇشقا ئېرىشەلەيدۇ.

She *left* yesterday. (ئۇ تۈنۈگۈن كەتتى.)
She *won't leave* tomorrow. (ئۇ ئەتە كەتمەيدۇ.)
*Has* she *not left* yet? (ئۇ تېخىچە كەتمىدىمۇ؟)
She *will leave* tomorrow. (ئۇ ئەتە كېتىدۇ.)
*Did* she *leave* yesterday? (ئۇ تۈنۈگۈن كەتتىمۇ؟)
She *might be leaving* next week. (ئۇ كېلەركى ھەپتە كېتىپ قېلىشى مۇمكىن.)

پېئىللارنى پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىكى رولىغا ئاساسەن ئۈچ چوڭ تۈرگە بۆلۈشكە بولىدۇ، ئۇلار ئوچۇق سۆزلەر تۈركۈمى (I باب 14- مەزمۇندا) گە تەۋە بولغان يۇقىرىدىكى مىسالدىكى leave غا ئوخشاش **مۇستەقىل پېئىللار** (Full Verbs)، يېپىق سۆزلەر تۈركۈمى (I باب 14- مەزمۇندا) دىكى **تۈپ پېئىللار** (Primary Verbs) be، have، do ۋە **تۈس يارەمچى پېئىللار** (Modal Auxiliary Verbs) will، shall، can، may قاتارلىقلاردىن ئىبارەت. بۇ ئۈچ تۈردىن مۇستەقىل پېئىللار پەقەت ئاساسلىق پېئىل رولىنىلا ئوينىيالايدۇ، تۈپ پېئىللار بولسا ھەم ئاساسلىق پېئىل ھەم يارەمچى پېئىل رولىغا ئىگە بولىدۇ، تۈس يارەمچى پېئىللار پەقەت يارەمچى پېئىل رولىنىلا ئۆتىيەلەيدۇ.

# Full verbs مۇستەقىل پېئىللار

## 1. پېئىل شەكىللىرى Verb forms

پېئىللار مورفولوگىيىلىك تۈزۈلۈشكە ئاساسەن قائىدىلىك پېئىل ۋە قائىدىسىز پېئىل شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ. قائىدىلىك پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان ۋە ئۆتكەن زامان تارماق شەكىللىرى پېئىللارنىڭ كەينىگە (e)d– قوشۇش قائىدىسى بويىچە ياسىلىدۇ. قائىدىسىز پېئىللار بۇ خىل قائىدىگە بېقىنمايدۇ، ئۇلارنىڭ ئۆز ئالدىغا ئۆتكەن زامان ۋە ئۆتكەن زامان تارماق شەكىللىرى بولىدۇ. مەسىلەن، call غا ئوخشاش قائىدىلىك پېئىللارنىڭ call، calls، called ۋە calling دەك تۆت خىل شەكلى بولىدۇ، speak قا ئوخشاش قائىدىسىز پېئىللارنىڭ speak، speaks، speaking، spoke ۋە spoken دەك بەش خىل شەكلى بولىدۇ، شۇنداقلا يەنە cut قا ئوخشاش بىرقىسىم قائىدىسىز پېئىللارنىڭ cut، cuts ۋە cutting دەك ئۈچ خىل شەكلىلا بولىدۇ. تۈپ پېئىل be نىڭ سەككىز خىل شەكلى بولىدۇ. تۆۋەندىكى جەدۋەلدە قائىدىلىك ۋە قائىدىسىز پېئىللارنىڭ شەكىللىرى بېرىلدى:

| | قائىدىلىك پېئىللار<br>**Regular verbs** | | قائىدىسىز پېئىللار<br>**Irregular verbs** | | |
|---|---|---|---|---|---|
| (1) BASE FORM ئەسلى شەكلى | *call* | *want* | *speak* | *cut* | *win* |
| (2) –*S* FORM S-قوشۇلىدىغان شەكلى | *calls* | *wants* | *speaks* | *cuts* | *wins* |
| (3) –*ING* FORM ING- شەكلى | *calling* | *wanting* | *speaking* | *cutting* | *winning* |
| (4) PAST FORM ئۆتكەن زامان شەكلى | *called* | *wanted* | *spoke* | *cut* | *won* |
| (5) -*ED* PARTICIPLE ئۆتكەن زامان تارماق | *called* | *wanted* | *spoken* | *cut* | *won* |

بۇ پېئىل شەكىللىرىنىڭ چەكلىملىك پېئىل (تۆۋەندىكى چەكلىملىك ۋە چەكلىمسىز پېئىللار توغرىسىدىكى مەزمۇنغا قاراڭ.) سۆز بىرىكمىلىرى ۋە چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىلىرىدىكى رولى ئوخشىمايدۇ. بۇنىڭغا ئاساسلانغاندا پېئىللارنىڭ S- شەكلى بىلەن ئۆتكەن زامان شەكلى چەكلىملىك (FINITE)، ING- شەكلى ۋە ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى (ED- تارماق شەكلى) چەكلىمسىز شەكلى دەپ قارىلىدۇ. ئەسلى شەكلى بەزىدە چەكلىملىك، بەزىدە چەكلىمسىز بولىدۇ. چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى (نورمال ئەھۋالدا ئاددىي جۈملىلەردە ئۇچرايدىغان پېئىل سۆز بىرىكمىسى) دە پەقەت بىرىنچى پېئىللا چەكلىملىك بولىدۇ. ئەگەر كەينىدە باشقا پېئىللار بولسا ئۇلار چەكلىمسىز پېئىل بولىدۇ.

يۇقىرىدىكى ئۆلگىلەردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، see غا ئوخشاش مۇستەقىل پېئىللار ئۆزلىرىنىڭ ئىنكار جۈملە ياسىيالماسلىق كەمتۈكلىكى بىلەن ياردەمچى پېئىللاردىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ.

### (b) ئىنكار سۆز ۋە پېئىللارنىڭ قىسقارتىلىشى

فۇنكسىيىلىك پېئىللارغا ئەگىشىپ كەلگەن ئىنكار سۆز not قىسقارتىلىپ شۇ پېئىلغا يېقىن يېزىلىدۇ. ھەمدە دائىم n't– قىلىپ يېزىلىدۇ. مەسىلەن:

BE: *is not ~ isn't* *are not ~ aren't* *was not ~ wasn't* *were not ~ weren't*
HAVE: *have not ~ haven't* *has not ~ hasn't* *had not ~ hadn't*
DO: *do not ~ don't* *does not ~ doesn't* *did not ~ didn't*
WILL: *will not ~ won't* *would not ~ wouldn't*
SHALL: *shall not ~ shan't* *should not ~ shouldn't*
CAN: *can not ~ can't* *could not ~ couldn't*
MAY: *may not ~ mayn't* *might not ~ mightn't*
MUST: *must not ~ mustn't*

پېئىل be نىڭ am، been، be ۋە being شەكىللىرىدىن باشقىلىرىنىڭ not بىلەن كېلىدىغان قىسقارتىلما شەكىللىرى بولىدۇ. mayn't بىلەن shan't ھازىر بارغانسېرى ئىشلىتىلىشتىن قېلىۋاتىدۇ.

ئىنكار شەكلىنىڭ قىسقارتىلمىسىدىن باشقا يەنە فۇنكسىيىلىك پېئىللارنىڭ ئۆزىنىڭمۇ قىسقارتىلما شەكىللىرى بولىدۇ:

BE: *am ~ 'm* *is ~ 's* *are ~ 're*
HAVE: *have ~ 've* *has ~ 's* *had ~ 'd*
WILL…: *will, shall ~ 'll* *would, should ~ 'd*

پېئىللارنىڭ يۇقىرىدىكىدەك قىسقارتىلما شەكىللىرىنى not نىڭ قىسقارتىلمىسى n't– بىلەن بىللە ئىشلەتكىلى بولمايدۇ.

She *is not* studying. (ئۇ ئۆگەنمەيۋاتىدۇ.) *She'sn't studying. (خاتا)
She*'s not* studying. She isn't studying.

پېئىللارنىڭ قىسقارتىلما شەكىللىرىنى جۈملىنىڭ بېشىدا، يەنى سوراق جۈملىلەرنىڭ بېشىدا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. شۇنداقلا جۈملە تەركىبىدىكى بىردىن بىر پېئىل بولغاندىمۇ قىسقارتىلما پېئىللارنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ:

*Will* you come here tonight? (كەچتە بۇ يەرگە كېلەلەمسىز؟)
No, but I *will* come here tomorrow. (ياق، بىراق ئەتە كېلىمەن.)
* *'ll* you come here tonight? (خاتا) *No, but I'll tomorrow. (خاتا)

### (c) ئىگە بىلەن فۇنكسىيىلىك پېئىلنىڭ ئۆز ئارا ئورۇن ئالماشتۇرۇشى

تارماق جۈملىدىكى بىرىنچى ياردەمچى پېئىل سوراق جۈملىلەردە ئىگە بولىدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ.

She *will* come. (ئۇ كېلىدۇ.) ~ *Will* she come? (ئۇ كېلەمدۇ؟)
She likes to come. (ئۇ كېلىشنى خالايدۇ.) ~ *Likes she to come? (خاتا)

ئەگەر ئەسلى جۈملە تەركىبىدە ھېچقانداق ياردەمچى پېئىل بولمىغاندا، ئۇنىڭ سوراق شەكلىنى ياساشتا ئالدىغا DO نىڭ ماس كېلىدىغان شەكىللىرىدىن بىرەرسىنى تاللاپ ئىشلىتىش كېرەك:

*Does* she like to come? (ئۇ كېلىشنى خالامدۇ؟)

بەزىدە بۇخىل ئورۇن ئالمىشىش سوراق جۈملىلەردىلا ئەمەس بەلكى يەنە يېرىم ئىنكار جۈملىلەردە، تونۇشتۇرۇش ياكى چۈشەنچە بېرىش يۈزىسىدىن ئېيتىلغان جۈملىلەردە ياكى يېرىم سوراق جۈملىلەردىمۇ كۆرۈلىدۇ. مەسىلەن:

At no time *was* the entrance *left* unguarded. (ھېچقانداق ۋاقىتتا كىرىش ئېغىزى مۇھاپىزەتسىز قالمىدى.)

### (d) كۈچەيتىلگەن تەستىق جۈملىلەردە كېلىشى

فۇنكسىيىلىك پېئىل ئورنىدا كېلىدىغان ياردەمچى پېئىللار چەكلىملىك تارماق جۈملىنى تېخىمۇ كۈچەيتىلگەن مەنىدىكى تەستىق جۈملىگە ئايلاندۇرۇش رولىغا ئىگە بولىدۇ. پېئىللارنىڭ بۇنداق ئىشلىتىلىشى ئوتتۇرىغا قويۇلغان ياكى ئىشارە قىلىنغان ئىنكار مەنىنى رەت قىلىشنى مەقسەت قىلىدۇ:

Won’t you try again? (قايتا سىناپ باقماسەن؟) Yes, I *will* try again. (ھەئە، قايتا سىنايمەن.)

You must speak to the teacher. (سىز مۇئەللىم بىلەن سۆزلىشىشىڭىز كېرەك.)

I *have* spoken to her. (مەن ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشتىم.)

You *did* speak to her? (ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشتىڭ؟) [‘I thought you didn’t’ (ئۇنداق قىلمىدىڭمىكىن دەيمەن.)]

### (e) قىسقارتىلغان جۈملىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىل بولۇپ كېلىشى

ياردەمچى پېئىللار قىسقارتىلما جۈملىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: تۆۋەندىكى سوئاللارنىڭ قىسقارتىلما شەكىللىرىدىن ئۇلارنىڭ بۇخىل رولىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:

Won’t you try again? Yes, I *will* try again. Yes, I *will.*

Can you drive a car? (ماشىنا ھەيدىيەلەمسىز؟) No, I *can’*t (drive a car). (ياق، ھەيدىيەلمەيمەن.)

مۇشۇنداق قىسقارتىلمىلاردا ئالدىنقى مەزمۇننىڭ قايتىلىنىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش مەقسىتىدە دائىم مۇستەقىل پېئىللار چۈشۈپ قالىدۇ، بۇ يەردە فۇنكسىيىلىك پېئىللارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۆت خىل قىسقارتىلما جۈملە ئوتتۇرىغا قويۇلدى. ئەگەر جۈملە تەركىبىدە باشقا ياردەمچى پېئىللار بولمىسا DO نىڭ ماس شەكىللىرى ئىشلىتىلىدۇ:

**(i) *SO / NEITHER / NOR + OPERATOR (فۇنكسىيىلىك پېئىل)***

***Positive (تەستىق):***

Kahar will stay here and so *will* Mohammed. (قاھار بۇ يەردە تۇرۇپ قالىدۇ، مۇھەممەدمۇ شۇنداق.)

Hislet stayed and so *did* Hasiyet. (خىسلەت بۇ يەردە تۇردى، خاسىيەتمۇ شۇنداق.)

***Negative (ئىنكار):***

Yasin won’t stay here and neither *will* Awut. (ياسىن بۇ يەردە تۇرمايدۇ، ئاۋۇتمۇ شۇ.)

Pazilet didn’t stay here, nor *did* Mary. (پەزىلەت بۇ يەردە تۇرمىدى، مارىمۇ شۇ.)

**(ii) *OPERATOR + TOO / EITHER***

***Positive:***

Kahar will stay here and Mohammed *will* too. (قاھار بۇ يەردە تۇرۇپ قالىدۇ، موھەممەدمۇ شۇنداق.)

Hislet stayed and Hasiyet *did* too. (خىسلەت بۇ يەردە تۇردى، خاسىيەتمۇ شۇنداق.)

***Negative:***

Yasin won’t stay here and Awut *won’t* either. (ياسىن بۇ يەردە تۇرمايدۇ، ئاۋۇتمۇ شۇ.)

Pazilet didn’t stay here, Mary *didn’t* either. (پەزىلەت بۇ يەردە تۇرمىدى، مارىمۇ شۇ.)

(iii) **Predication (خەۋەر بايانى) + ...*OPERATOR***

Buvinur said she would be late, and late she *was.*

(بۈۋىنۇر كېچىكىپ قالىمەن دېگەنىتى، ئۇ كېچىكتى.)

Adil said he would win the match, and win the match he *did*.

(ئادىل مۇسابىقىدە يېڭىمەن دېگەنىتى، ئۇ مۇسابىقىدە يەڭدى.)

(iv) **Relative pronoun (مۇناسىۋەت ئالماش) + …** ***OPERATOR***

Buvinur said she would be late, which she *was.*

(بۈۋىنۇر كېچىكىپ قالىمەن دېگەنىتى، ئۇ شۇنداق بولدى.)

Adil said he would win the match, which he *did.*

(ئادىل مۇسابىقىدە يېڭىمەن دېگەنىتى، ئۇ شۇنداق قىلدى.)

يۇقىرىدىكىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىل بولۇپ كەلگەن ئىككىنچى تارماق جۈملىدىكى يارەمچى پېئىل بىلەن بىرىنچى تارماق جۈملىدىكى يارەمچى پېئىل ئوخشاش بولۇپ، يەنە ئۇلار ئوخشاشمايدىغان قىسقارتىلما جۈملە قۇرۇلمىلىرىمۇ بولىدۇ:

Our teacher Ayxam hoped that we would stay overnight, but unfortunately we *couldn't*.

(ئايشەم مۇئەللىم بىزنىڭ قونۇپ قېلىشىمىزنى ئۈمىد قىلغان ئىدى، بىراق بىز ئۇنداق قىلالمىدۇق.)

You should take a break whenever you *can*. (قاچان مۇمكىن بولسا شۇچاغدا ئارام ئېلىشىڭ كېرەك.)

### (f) رەۋىشلەرنىڭ ئەگىشىپ كېلىشى

مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئالدىدىن كېلىدىغان تۆۋەندىكىدەك بىرقىسىم رەۋىشلەر، ئەگەر جۈملە تەركىبىدە فۇنكسىيىلىك پېئىل بولۇپ كەلگەن يارەمچى پېئىل بولسا، شۇ يارەمچى پېئىلغا ئەگىشىپ كېلىدۇ:

*always* *never* *certainly* *probably*

She *never* believed his story. (ئۇ ئەزەلدىن ئۇنىڭ ھېكايىسىگە ئىشەنمىدى.)

She *would never* believe his story. (ئۇ ئەزەلدىن ئۇنىڭ ھېكايىسىگە ئىشەنمەيتتى.)

She *probably* believed his story. (ئۇ ئېھتىمال ئۇنىڭ ھېكايىسىگە ئىشەندى.)

She *would probably* believe his story. (ئۇ ئېھتىمال ئۇنىڭ ھېكايىسىگە ئىشەنگەن بولاتتى.)

ئەگەر جۈملىدە بىردىن ئارتۇق يارەمچى پېئىل بولۇپ قالسىمۇ، يۇقىرىدىكىدەك رەۋىشلەر ئەسلىدىكى ئورنىنى ساقلاپ قالىدۇ:

She *would* probably never *have* believed his story. [1]

(ئۇ ئېھتىمال ئۇنىڭ ھېكايىسىگە ھەرگىز ئىشەنمەي قالمىغان بولار ئىدى.)

رەۋىشنىڭ ئورنى پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە بىرقەدەر تۇراقسىز بولىدۇ:

She { would *probably never* have / *probably never* would have / would *probably* have *never* } believed his story. (يۇقىرىدىكى [1] بىلەن ئوخشاش)

بىراق دىققەت قىلىشقا تېگىشلىكى، بۇنداق رەۋىشلەر ئاساسلىق پېئىل (ئەگەر ئاساسلىق پېئىل BE بولۇپ قالمىسىلا) نىڭ كەينىدىنلا ئەگىشىپ كېلەلمەيدۇ:

*She believed *never / probably* his story. (خاتا)

She was *probably* a taxpayer. (ئۇ ئېھتىمال بىر باج تاپشۇرغۇچى بولغىيدى.)

### (g) مىقدار سۆزلەرنىڭ ئورۇنلىشىشى

جۈملىنىڭ ئىگىسىنى ئېنىقلايدىغان ياكى چەكلەيدىغان مىقدار سۆزلەردىن all، both ۋە each قاتارلىقلار فۇنكسىيىلىك پېئىللارنىڭ كەينىدىن كېلىشىمۇ مۇمكىن:

*All* the boys will be there. ~ The boys will *all* be there. (بالىلارنىڭ ھەممىسى ئۇ يەردە بولىدۇ.)

*Both* my parents are working. ~ My parents are *both* working. (ئاتا-ئانام ئىككىلىسى ئىشلەۋاتىدۇ.)

بۇ مىقدار سۆزلەرنى ئاساسلىق پېئىللارنىڭ كەينىگە قويۇشقا بولمايدۇ، بىراق ئالدىغا قويۇشقا بولىدۇ:

*All* our team played well. ~ Our team *all* played well. (بىزنىڭ كوماندىدىكىلەر ھەممىسى ياخشى ئوينىدى.)

*Our team played *all* well. (خاتا)

### (h) تۈس پېئىللارنىڭ چەكلىملىك پېئىل سۈپىتىدە فۇنكسىيىلىك پېئىل بولۇپلا كېلىشى

تۈس پېئىللار (Modal Verbs) چەكلىملىك پېئىل سۈپىتىدە پەقەت فۇنكسىيىلىك پېئىللا بولالايدۇ. ئۇلار چەكلىمىسىز پېئىل سۈپىتىدە رول ئوينىيالمايدۇ. ئۇلار پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىكى ئالدىنقى ئورۇندىلا كېلەلەيدىغان پېئىللار ھېسابلىنىدۇ:

| MODAL VERBS | PRIMARY VERBS | FULL VERBS |
| --- | --- | --- |
| **to may / will /* (خاتا) | *to be / have / do* | *to eat / see* |
| *(is) *maying* (خاتا) | (is) *being* | (is) *eating* |
| *(has) *mayed* (خاتا) | (has) *been* | (has) *eaten* |

**(j) تۈس پېئىللارنىڭ ئۈچىنچى شەخس بىرلىكتە ئۆزگىرىش شەكلى يوق**

ھازىرقى زاماندا تۈس پېئىللار باشقا پېئىللارنىڭ ئەكسىچە ئۈچىنچى شەخس بىرلىكتە ھېچقانداق شەكىل ئۆزگەرتىش قىلمايدۇ:

You *must* come. (سەن كېلىشىڭ كېرەك.) ~ You *like* to come. (سىز كېلىشنى خالايسىز.)
She *must* come. (ئۇ كېلىشى كېرەك.) ~ She *likes* to come. (ئۇ كېلىشنى خالايدۇ.)
I *will* come. (مەن كېلىمەن.) ~ I *am* coming. (مەن كېلىۋاتىمەن.)
She *will* come. (ئۇ كېلىدۇ.) ~ She *is* coming. (ئۇ كېلىۋاتىدۇ.)

**(k) تۈس پېئىللار نورمال بولمىغان ۋاقىت چۈشەنچىسىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ**

تۈس پېئىللارنىڭ ھازىرقى زامان شەكىللىرىنىلا ئەمەس، بەلكى ئۆتكەن زامان شەكىللىرىنىمۇ ھازىرقى ياكى كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ ۋاقىتلىرىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

I think he *may / might* retire next week. (مېنىڭچە ئۇ كېلەركى ھەپتە دەم ئېلىشقا چىقىشى مۇمكىن.)
*Will / would* you phone him tomorrow? (سىز ئۇنىڭغا ئەتە تېلېفون قىلامسىز؟)
*I think he *retired* next week. (خاتا) **Did* you phone him tomorrow? (خاتا)

گەرچە تۈس پېئىللارنىڭ ئېنىقراق بولغان ئۆتكەن زامان شەكىللىرى بولمىسىمۇ بىراق، ئۇلارنى ئۆتمۈشتىكى ۋاقىتنى كۆرستىشتىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

I told him he *must be* home early. ['…had to be…'] (مەن ئۇنىڭغا بالدۇر ئۆيگە قايتىشنى ئېيتقان.)

# The primary verbs – BE, HAVE, DO – تۈپ پېئىللار

ياردەمچى پېئىللارغا قويۇلىدىغان ئۆلچەملەردە ئوتتۇرىغا قويۇلغىنىدەك، ئەمدى ياردەمچى پېئىللارنىڭ ئۆزگىچە مورفولوگىيىلىك ۋە سىنتاكسلىق ئالاھىدىلىكلىرى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ. بۇ بۆلەكتە تۈپ پېئىللارنىڭ ئاساسلىق ئالاھىدىلىكلىرى تەھلىل قىلىنىدۇ.

مەنە جەھەتتىن ياردەمچى رولىنى ئۆتەيدىغان تۈپ پېئىللار زامان، مەيل ۋە دەرىجىدىن ئىبارەت ئاساسلىق گىراماتىكىلىق پېئىل كاتېگورىيىلىرىگە ئىگە بولىدۇ. بۇ جەھەتتىن ئۇلار تۈس پېئىللاردىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ.

## 12· BE (am ~ is ~ are ~ was ~ were ~ been ~ being)

پېئىل BE شەكىل جەھەتتىن قائىدىسىز پېئىل بولۇپ، ئۇنىڭ يۇقىرىدىكىدەك سەككىز خىل شەكلى بولىدۇ. تۆۋەندىكىدەك جۈملىلەردە ئۇلار ئاساسلىق پېئىل بولىدۇ:

Amine *is* a beautiful girl. (ئامىنە بىر گۈزەل قىز.)
*Is* that building a hotel? (ئاۋۇ بىنا بىر مېھمانخانىمۇ؟)

بىراق ئۇلارنىڭ تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل ياردەمچى پېئىللىق رولى بار:

(1) ئىزچىل شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە يادەمچى پېئىل بولىدۇ. مەسىلەن:

We *are* learning German. (بىز نېمىس تىلى ئۆگىنىۋاتىمىز.)
The weather has *been* improving. (ھاۋا ياخشىلىنىۋاتىدۇ.)

(2) مەجھۇل دەرىجىدىكى جۈملىلەرنى ياسايدىغان ياردەمچى پېئىل بولىدۇ. مەسىلەن:

He *was* awarded a prize. (ئۇنىڭغا مۇكاپات بېرىلدى.)
Our team has never *been* beaten. (بىزنىڭ كوماندا ئەزەلدىن ئۇتتۇرۇپ باقمىغان.)

پېئىل BE ياردەمچى ۋە مۇستەقىل پېئىللار ئىچىدە بىردىنبىر تارماق شەكىللىرى سەككىزگە يېتىدىغان پېئىل ھېسابلىنىدۇ. تۆۋەندە ئۇلارنىڭ ھەرقايسى شەخس ۋە زامانلاردىكى بايان، ئىنكار، شۇنداقلا قىسقارتىلما شەكىللىرى بېرىلدى:

| زامان شەكىللىرى | بىللە ئىشلىتىلىدىغان ئالماش ياكى ئىسىملار | بايان شەكلى | ئىنكار شەكلى | قىسقارتىلما ئىنكار شەكلى |
|---|---|---|---|---|
| ئەسلى شەكلى | | *be* /bi:/, /bi/ | | |
| هازىرقى | I (بىرىنچى شەخس بىرلىك) | *am*/æm/,/əm/ *'m* /m/ | *am not* *'m not* | *(aren't)* *isn't* /iznt/ |
| زامان | He / she / it / John (ئۈچىنچى شەخس بىرلىك) | *is* /iz/ *'s* /z/, /s/ | *is not* *'s not* | |
| شەكىللىرى | We/you/they/John&Tim (1-، 2-، 3-شەخس كۆپلۈك، كۆپلۈك شەكلىدىكى ئىسىملار) | *are* /a:/ *'re* /ə/ | *are not* *'re not* | *aren't* /a:nt |
| ئۆتكەن زامان | I / he/she/it/ John (بىرىنچى،ئۈچىنچى شەخس بىرلىك) | *was* /wɔz/ /w(ə)z/ | *was not* | *wasn't* /wɔznt/ |
| شەكىللىرى | we/you/they/John&Tim (1-، 2-، 3-شەخس كۆپلۈك، كۆپلۈك شەكلىدىكى ئىسىملار) | *were* /wɜ:/ /wə/ | *were not* | *weren't* |
| -ing شەكلى | | *being* /bi:iŋ/ | *not being* | |
| تارماق شەكلى-ed | | *been* /bi:n/ | *not been* | |

## 13· HAVE (has ~ had)

پېئىل BE غا ئوخشاشلا، HAVE مۇ ھەم ياردەمچى ھەم ئاساسلىق پېئىل رولىنى ئوينىيالايدۇ. ياردەمچى پېئىل بولغاندا باشقا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلىنى ئەگەشتۈرۈپ كېلىپ ھەرقايسى زامانلاردىكى پۈتكەن شەكلىنى ياساشتا ئىشلىتىلىدۇ:

I *have* finished. (مەن تۈگەتتىم.) What *has* she bought? (ئۇ نېمە سېتىۋالدى؟)

They may *have* been eaten. (ئۇلار ئېھتىمال يېيىلىپ بولغاندۇ.)

ئاساسلىق پېئىل بولغاندا، ئۇ ئادەتتە تولدۇرغۇچى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدۇ ۋە ناھايىتى كۆپ ئوخشاش بولمىغان مەنىلەردە كېلىدۇ. مەسىلەن:

I *have* no money. (مەندە پۇل يوق.) They *have* two cars. (ئۇلاردا ئىككى ماشىنا بار.)

ئىنكار شەكىللەردە، ئۇنىڭ ئوخشاش بولمىغان تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل شەكلى بولىدۇ:

I *have not* seen her. (مەن ئۇنى كۆرۈپ باقمىدىم.) <يېزىقچىلىقتا كۆپرەك ئۇچرايدۇ>
I *haven't* seen her. <ئېغىز تىلىدا كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ>
I'*ve* not seen her. <ئېغىز تىلىدا كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ>

have نىڭ بايان، ئىنكار شۇنداقلا قىسقارتىلما شەكىللىرى:

| | بايان شەكلى | ئىنكار شەكلى | قىسقارتىلما ئىنكار شەكلى |
|---|---|---|---|
| ئەسلى شەكلى | *have*/hæv/, /(h)əv/ 've/v/ | *have not* *'ve not* | *haven't* /hævnt/ |
| -s شەكلى | *has* /hæz/, /(h)əz/ *'s* /z/, /s/ | *has not* *'s not* | *hasn't* /hæznt/ |
| ئۆتكەن زامان شەكلى | *had* /hæd/, /(h)əd/ *'d* /d/ | *had not* *'d not* | *hadn't* /hædnt/ |
| -ed تارماق شەكلى | *had* /hæd/, /(h)əd/ | | |
| -ing تارماق شەكلى | *having* /hæviŋ/ | *not having* | |

## have نىڭ ئاساسلىق پېئىل ئورنىدا ئىشلىتىلىشى

have نى ئاساسلىق پېئىل ئورنىدا ئىشلەتكەندە، do نى فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىپ سوراق، ئىنكار جۈملىلەرنى تۈزۈشكە بولۇپلا قالماستىن، بەلكى يەنە have نىڭ ئۆزىنى فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىپ do نى ئىشلەتمەستىن سوراق، ئىنكار جۈملىلەرنى تۈزۈشكە بولىدۇ (بۇنداق ئەھۋال ئەنگلىيىلىكلەرنىڭ ئىشلىتىشىدە كۆپ ئۇچرايدۇ):

*Do* you *have* any money? *Have* you any money? (سىلەردە ئازراق پۇل بارمۇ؟)
We *don't have* any money. we *haven't* any money. (بىزدە ئازراقمۇ پۇل يوق.)

have نىڭ يەنە got بىلەن كېلىدىغان شەكىل جەھەتتىن پۈتكەن شەكىلدە كۆرۈلىدىغان، مەنە جەھەتتىن ئادەتتىكى مەنىنى كۆرسىتىدىغان have got شەكلى بولىدۇ:

John *has* a new car. = John *has got* a new car. (جوننىڭ بىر يېڭى ماشىنىسى بار.)

سوراق ۋە ئىنكار مەنىلەرنى ئىپادىلەشتە have نىڭ do، got بىلەن ياكى ئۆزىلا كېلىدىغان تۆۋەندىكىدەك ئۈچ تۈرلۈك تاللىنىشى بولىدۇ.

(a) We *haven't*
(b) We *haven't got* } any butter. (بىزدە ئازراقمۇ سېرىقماي يوق.) <ئىگىدارلىق>
(c) We *don't have*

(a) *Have* you
(b) *Have* you *got* } any brothers? (سىزنىڭ ئاكا-ئىنىلىرىڭىز بارمۇ؟)
(c) *Do* you *have*

No, I *haven't*
No, I *haven't* } <مۇناسىۋەت>
No, I *don't.*

(a) I *haven't*
(b) I *haven't got* } a headache any longer. (مەندە ئەمدى باش ئاغرىقى يوق.) <ساغلاملىق>
(c) I *don't have*

(بۇلاردىن ئەنگلىيە ئىنگلىز تىلىدا (a) ناھايىتى قېلىپلاشقان (كۆپ ئىشلىتىلىدۇ)، (b) قېلىپلاشمىغان، ئامېرىكا ئىنگلىز تىلىدا (c) ناھايىتى كۆپ ئىشلىتىلىدۇ، ھازىر (c) ئەنگلىيە ئىنگلىز تىلىدىمۇ كۆپ ئىشلىتىلىۋاتىدۇ.)

## have نىڭ كۆچمە مەنىدە ئىشلىتىلىشى

have ئاساسلىق پېئىل بولغاندا باشقا نۇرغۇن مۇستەقىل پېئىللار ئۈچۈن كۆچمە مەنىدە كېلىدۇ، كۆچمە مەنىسى بەك كۆپ بولسىمۇ، بىراق ئەگىشىپ كەلگەن تولدۇرغۇچىدىن پايدىلىنىپ ئۇنىڭ ئەينى مەنىسىنى قىياس قىلىشقا بولىدۇ. مەسىلەن: ئەگەر have يەيدىغان نەرسىلەر (bread) بىلەن كەلسە «يېيىش» مەنىسىدە، ئىچىدىغان نەرسە (tea) بىلەن كەلسە «ئىچىش» مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا got بىلەن ئىشلىتىشكە بولمايدۇ، بىراق do بىلەن يۇقىرىدىكىدەك ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

A: *Does* she *have* coffee with her breakfast? (ئۇ قەھۋەنى ناشتىلىقى بىلەن ئىچەمدۇ؟)
B: Yes, she *does.* (ھەئە، شۇنداق.)
A: *Did* you *have* a meal this evening? (بۈگۈن كەچ تاماق يېدىڭىزمۇ؟)
B: No, I *didn't.* (ياق، يېمىدىم.)
A: *Did* you *have* a swim yesterday? (سىلەر تۈنۈگۈن سۇغا چۆمۈلدىڭلارمۇ؟)
B: Yes, we *did.*

كۆچمە مەنىدە ئىشلىتىلگەندە، have يەنە باشقا پېئىللارنىڭ ed- تارماق شەكلى بىلەن بىللە باشقىلارغا قىلدۇرىدىغان ئىشلار توغرىلىق ئېيتىلغان جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ:

A: Did you *have* your car repaired. (سەن ماشىناڭنى رېمونت قىلدۇردىڭمۇ؟)

B: No, I didn't. (ياق، قىلدۇرمىدىم.)
A: Have you *had* your bookcase painted. (سەن كىتاب ئىشكابىڭنى سىرلاتقۇزدۇڭمۇ؟)
B: No, I haven't yet. (ياق، تېخىچە قىلدۇرمىدىم.)

## 14· DO (does ~ did ~ done)

پېئىل BE ۋە HAVE گە ئوخشاش، DO مۇ ھەم ياردەمچى پېئىل ھەم ئاساسلىق پېئىل بوللايدۇ. DO نىڭ چەكلىمسىز شەكلى بولىدۇ، بىراق DO ياردەمچى پېئىل بولغاندا چەكلىمسىز شەكلى بولمايدۇ.

DO نىڭ بايان، ئىنكار، شۇنداقلا قىسقارتىلما شەكىللىرى:

| | بايان شەكلى | ئىنكار شەكلى | قىسقارتىلما ئىنكار شەكلى |
|---|---|---|---|
| ئەسلى شەكلى | *do* /du:/, /du/, /də | *do not* | *don't* /dəunt/ |
| s- شەكلى | *does* /dʌz/, /dəz/ | *does not* | *doesn't* /dʌznt/ |
| ئۆتكەن زامان شەكلى | *did* /did/ | *did not* | *didn't* /didn't/ |
| ed- تارماق شەكلى | *done* /dʌn/ | | |
| ing- تارماق شەكلى | *doing* /du:iŋ/ | | |

### DO نىڭ ياردەمچى پېئىل ئورنىدا ئىشلىتىلىشى

ئادەتتە مەلۇم بىر جۈملىدە باشقا ياردەمچى سۆزلەرنى فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىش زۆرۈرىيىتى بولمىغاندا شۇ جۈملىنىڭ تەستىق بايان شەكلىدە ھېچقانداق ياردەمچى سۆز ئىشلىتىلمىگەن بولسا، بۇ جۈملىنىڭ سوراق ۋە ئىنكار بايان شەكىللىرىدە DO نىڭ ماس شەكىللىرى فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. DO نىڭ ياردەمچى پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىلىشلىرى ئاساسەن تۆۋەندىكىچە:

(a) بايان جۈملىلەردە پېئىل ئاددىي ھازىرقى زامان ياكى ئاددىي ئۆتكەن زامان بولغاندا، ئىنكار شەكلىنى ياساش ئۈچۈن، ئەگەر پېئىل ئاددىي ھازىرقى زاماندا بولسا DO نىڭ كەينىگە، ئەگەر ئاددىي ئۆتكەن زاماندا بولسا DID نىڭ كەينىگە NOT نى قوشۇپ مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئالدىغا قويىمىز. لېكىن ئەسلى جۈملىدىكى پېئىل ئىلگىرى قايسى زاماندا بولۇشتىن قەتئىينەزەر DO NOT ياكى DID NOT نىڭ كەينىدىن كەلگەندە چوقۇم ئەسلى شەكلى بىلەن كېلىشى كېرەك:

She want to stay. (ئۇ تۇرماقچى.) She *doesn't* want to stay. (ئۇ تۇرماقچى ئەمەس.)
I liked mathematics. (مەن ماتېماتىكىنى ياخشى كۆرەتتىم.) I *didn't* like mathematics.
DON'T ياكى DIDN'T بىلەن باشلىنىدىغان سوراق جۈملىلەرمۇ بۇ خىل كاتېگورىيىگە تەئەللۇق.

(b) يۇقىرىدىكىدەك ئەھۋالدا سوراق شەكلىنى ياساش ئۈچۈن، ئەگەر پېئىل ئاددىي ھازىرقى زاماندا بولسا DO نى، ئەگەر ئاددىي ئۆتكەن زاماندا بولسا DID نى جۈملىنىڭ ئىگىسىنىڭ ئالدىغا قويىمىز. لېكىن ئەسلى جۈملىدىكى پېئىل ئىلگىرى قايسى زاماندا بولۇشتىن قەتئىينەزەر سوئال جۈملىدە كەلگەندە چوقۇم ئەسلى شەكلى بىلەن كېلىشى كېرەك:

She *comes* here. (ئۇ بۇ يەرگە كېلىدۇ.) *Does* she *come* here? (ئۇ بۇ يەرگە كېلەمدۇ؟)
She *came* here. (ئۇ بۇيەرگە كەلدى.) *Did* she *come* here? (ئۇ بۇ يەرگە كەلگەنمۇ؟)
What *do* they say? (ئۇلار نېمە دەيدۇ؟) Whom *do* you want? (سىزگە كىم كېرەك؟)

DO نىڭ بۇنداق ئىشلىتىلىش دائىرىسىگە ئاساسلىق پېئىلسىز قىسقارتىلما سوئال جۈملىلەرنى ۋە ئالدىدا ئىنكار سۆزلەر كېلىدىغان ئەھۋاللارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

He knows how to drive a car, *doesn't* he? (ئۇ ماشىنىنى قانداق ھەيدەشنى بىلىدۇ، شۇنداق ئەمەسمۇ؟)
They didn't make any mistakes, *did* they? (ئۇلار ئازراقمۇ خاتالىق سادىر قىلمىدى، شۇنداق قىلدىمۇ يە؟)
I don't like him, *do* you? (مەن ئۇنى ياقتۇرمايمەن، سىزچۇ؟)
Never *did* he think the book would be finished so soon.
(ئۇ كىتابنى بۇنداق تېز ئاخىرلىشىپ قالار دەپ ئويلاپمۇ باقمىغان ئىدى.)

(c) ئاددىي زاماندىكى كۈچەيتمە ئىنتوناتسىيىدە DO نىڭ ماس شەكىللىرى ئىشلىتىلىدۇ:

They *do* want you to come. (ئۇلار سىزنىڭ كېلىشىڭىزنى ھەقىقەتەن ئۈمىد قىلىدۇ.)

John *did* say he would be here at nine, didn't he?

(جون سائەت توققۇزدا چوقۇم بۇ يەردە بولىمەن دېگەن، ئۇنداق ئەمەسمۇ؟)

بۇنداق ئىشلىتىلىش يەنە تەكلىپ ياكى بۇيرۇق خاراكتېرىدىكى DO بىلەن كېلىدىغان ئەھۋالنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

*Do* sit down! (ئولتۇرە!) *Do* be quiet. (تىنچلان.)

(d) خەۋەر بايانى قىسقارتىۋېتىلىدىغان قىسقارتىلما جۈملىلەردىمۇ DO نىڭ ماس شەكىللىرى ئىشلىتىلىدۇ:

Mary reads books faster than I *do*. [do = read books] (مارى كىتابنى مەندىن تېزراق ئوقۇيدۇ.)

Did you watch television? No, but brother *did*. (سىز تېلېۋىزور كۆردىڭىزمۇ؟ ياق، ئاكام كۆردى.)

## DO نىڭ ئاساسلىق پېئىل ئورنىدا ئىشلىتىلىشى

ئاساسلىق پېئىل ئورنىدا ئىشلىتىلگەندە، DO نىڭ شەكىللىرى تولۇق بولۇپ، ياردەمچى پېئىل بولغاندا ئىشلىتىلمەيدىغان ing- تارماق شەكلى، ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى done ئاساسلىق پېئىل بولغاندا ئىشلىتىلىدۇ:

What have you been *doing* since this morning? (ئەتىگەندىن بېرى نېمە ئىش قىلىۋاتىسىز؟)

I haven't *done* much, I am afraid. (مەن كۆپ ئىش قىلمىدىم، كەچۈرۈڭ.)

What have you *done* with my bicycle? (ۋېلىسىپىتىمنى نېمە قىلدىڭ؟)

What did you *do* on holiday? (سەن بايرامدا نېمە ئىش قىلدىڭ؟)

We didn't *do* anything.(بىز ھېچ ئىش قىلمىدۇق.) I *did* nothing.(مەن ھېچ ئىش قىلمىدىم.)

Let's *do* the dishes – you wash I'll dry. (قاچا-قۇچىلارنى تازىلىۋېتەيلى - سەن يۇغىن، مەن قۇرۇتاي.)

# Modal auxiliaries تۈس ياردەمچى پېئىللار

## can / could / may / might / will / would / shall /should /must ·15

تۆۋەندە ئۇلارنىڭ ھەرخىل مورفولوگىيىلىك شەكىللىرى ئوتتۇرىغا قويۇلدى:

| | بايان شەكلى | ئىنكار شەكلى | قىسقارتىلما ئىنكار شەكلى |
|---|---|---|---|
| ئەسلى شەكلى | *can* /kæn/, kən/ | *cannot, can not* | *can't* /ka:nt, kænt/ |
| ئۆتكەن زامان شەكلى | *could* /kud, kən/ | *could not* | *couldn't* /kudn't/ |
| ئەسلى شەكلى | *may* /mei/ | *may not* | *mayn't* /meint/ |
| ئۆتكەن زامان شەكلى | *might* /mait/ | *might not* | *mightn't* /maint/ |
| ئەسلى شەكلى | *shall* /ʃæl, ʃ(ə)l/ | *shall not* | *shan't* /ʃa:nt/ |
| ئۆتكەن زامان شەكلى | *should* /ʃu:d, ʃ(ə)d/ | *should not* | *shouldn't* /ʃudnt/ |
| ئەسلى شەكلى | *will* /wil/ *'ll* /(ə)l/ | *will not* *'ll not* | *won't* /wəunt/ |
| ئۆتكەن زامان شەكلى | *would* /wud, w(ə)d/ *'d*/(ə)d/ | *would not* *'d not* | *wouldn't* /wudnt/ |
| | *must* /mʌst, məst/ | *must not* | *mustn't* /mʌsnt, |

بۇ تۈس پېئىللارنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ئورتاقلىقى شۇكى، بۇلار ھەرقانداق شەخستە ھېچقانداق شەكىل ئۆزگىرىشى ياسىمايدۇ. ئەگەر جۈملىلەردە ئىشلىتىلسە چوقۇم بىرىنچى ياردەمچى پېئىل بولۇپ كېلىپ فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە سوراق جۈملىلەردە ئىگىنىڭ ئالدىدىن، بايان جۈملىلەردە ئىگىنىڭ كەينىدىنلا ئورۇن ئالىدۇ. ئىنكار جۈملىلەردە not مۇشۇ ياردەمچى پېئىللارنىڭ كەينىدىنلا قوشۇلىدۇ.

### Can بىلەن could ئىقتىدار ياكى ئىمكانىيەتنى ئىپادىلەيدۇ

can نى ئادەتتە بىرەر ئىشنى قىلىش ئىقتىدارى ياكى ئىمكانىيىتى بارلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ھازىرقى ۋە كەلگۈسى زامانلاردا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. could نى can نىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى سۈپىتىدە ئۆتمۈشتىكى ئىمكانىيەت ياكى ئىقتىدارنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ. can ئىمكانىيەت ياكى ئىقتىدارنى كۆرسەتكەندە ئۇنىڭغا مەنداش قىلىپ be able to نى ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ھازىرقى ۋە كەلگۈسى زاماندا can بىلەن be able to نى ئوخشاش مەندە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. بىراق ئۆتكەن زاماندا could ئىمكانىيىتى بولغان بىراق ۋۇجۇتقا چىقمىغان ئىش-ھەرىكەت ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. was/were able بولسا مۇۋەپپەقىيەتلىك تاماملانغان ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ (شەرتلىك جۈملىلەردە could ياكى would be able to ئىشلىتىلىدۇ):

*be able to: am able to, are able to, is able to, was able to, were able to, will be able to*

I ***can / am able to*** read this English book. (مەن بۇ ئىنگلىزچە كىتابنى ئوقۇيالايمەن.)

I ***can / will be able to*** come here tomorrow. (مەن ئەتە بۇيەرگە كېلەلەيمەن.)

He ***could*** go to London yesterday. (ئۇ تۈنۈگۈن لوندونغا بارالايتتى.)

He ***was able to*** go to London yesterday. (ئۇ تۈنۈگۈن لوندونغا بارالىدى.)

### can/could/may/might ئىجازەت ياكى مۇمكىنچىلىكنى ئىپادىلەيدۇ:

بۇلار بىرەر ئىشنى قىلىشقا بولىدىغان ياكى بولمايدىغانلىقىنى، بىرەر ئىشنى قىلىش مۇمكىنچىلىكىنىڭ بار ياكى يوقلۇقىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىدۇ. ھازىر ياكى كەلگۈسى ئۈچۈن can بىلەن may ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

You ***can / may*** leave the office as soon as you have finished your work.
(ئىشىڭنى تۈگىتىپ بولۇپلا ئىشخانىدىن كەتسەڭ بولىدۇ.)

You ***can / may*** use my telephone if you want. (خالىساڭ تېلېفونىمنى ئىشلەتسەڭ بولىدۇ.)

He ***may*** tell his wife. (ئۇ ئايالىغا ئېيتىشى مۇمكىن.)

ئۆتكەن زامان ئۈچۈن could ۋە might ئىشلىتىلىدۇ:

On Sundays we *could* (= were allowed to) stay up late. (يەكشەنبە كۈنلىرى كېچىكىپ تۇرساق بولاتتى.)

We *couldn't* (=were not allowed to) bring our dog into the restaurant.
(بىز ئىتىمىزنى رېستورانغا ئېلىپ بارساق بولمايتتى.)

If you invited him he ***might*** come. (ئەگەر ئۇنى تەكلىپ قىلغان بولساڭ كېلىشى مۇمكىنتى.)

### can/could/may/might لار رۇخسەت سوراش مەنىسىدىكى سوئاللاردا ئىشلىتىلىدۇ:

بۇلارنى ئىجازەت سوراش مەنىسىدىكى سوئاللاردا ئىشلەتكەندە زامان جەھەتتىن چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ. بۇلاردىن could ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ، سوئال ئىنتايىن سىپايىلىشىدۇ:

***Can / may / could / might*** I use your telephone? (تېلېفونىڭىزنى ئىشلەتسەم بولامدۇ؟)

can بىلەن could نى ئىنكار سوئاللاردا ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بىراق may بىلەن might ئىشلىتىلمەيدۇ:

***Can't*** I stay here? (بۇ يەردە تۇرسام بولمامدۇ؟)

***Couldn't*** I pay by check? (چەك بىلەن تۆلىسەم بولماسمۇ؟)

### must بۇيرۇق ياكى ئەقلىي خۇلاسىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

You ***must*** study hard. (سەن تىرىشىپ ئۆگىنىشىڭ كېرەك.)

He has a house in Urumqi and another in Hotan, so he ***must be*** rich.
(ئۇنىڭ ئۈرۈمچىدە بىر قورۇسى ۋە خوتەندە بىر قورۇسى بار، دېمەك ئۇ چوقۇم باي.)

He is a student. (ئۇ بىر ئوقۇغۇچى.)      He ***must be*** a student. (ئۇ چوقۇم بىر ئوقۇغۇچى.)

### will بىلەن should پەرەزنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ:

He ***will*** be expecting a call from you. (ئۇ سەندىن تېلېفون كۈتۈۋاتىدۇ.)

He ***will*** have finished supper. (ئۇ كەچلىك تاماقنى يەپ بولدىغۇ دەيمەن.)

Tom ***should*** know the address. (توم ئادرېسنى چوقۇم بىلىدۇ.)

He *should* have finished by now. (ئۇ ھېلىغىچە تۈگىتىپ بولدى.)

**Would نى سوراق جۈملە ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان تەكلىپلەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:**

*Would* you stay here with us? (بۇ يەردە بىز بىلەن بىللە تۇرامسىز؟)

بۇلارنىڭ باشقا ئىشلىتىلىشلىرى VI بابتىكى كەلگۈسى زامان، XIV بابتىكى شەرتلىك جۈملىلەردە ئوتتۇرىغا قويۇلدى.

# ئوتتۇرا فۇنكسىيىدىكى پېئىللار Verbs of intermediate function

بىرقىسىم پېئىللار بولۇپ ئۇلار جۈملىدىكى رولى جەھەتتە ياردەمچى پېئىللار بىلەن ئاساسلىق پېئىللارنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرىدۇ. تۆۋەندە ياردەمچى پېئىللار بىلەن ئاساسلىق پېئىللارنىڭ دائىرىسى كۆرسىتىلدى:

| | |
|---|---|
| (a) CENTRAL MODALS:<br>(مەركزىي تۈس پېئىللار) | *can, could, may, might, shall should*<br>*will / 'll, would / 'd, must* |
| (b) MARGINAL MODALS:<br>(مارگىنال تۈس پېئىللار) | *dare, need, ought to, used to* |
| (c) MODAL IDIOMS:<br>(تۈس ئىدىيوملىرى) | *had better, would rather / sooner,*<br>*be (is, am,…) to, have (has, had) got to* |
| (d) SEMI-AXILIARIES:<br>(يېرىم ياردەمچى پېئىللار) | *have(has, had) to, be (is, am,…) about to,*<br>*be able to, be bound to, be going to,*<br>*be obliged to, be supposed to, be willing to* |
| (e) CATENATIVES:<br>(باغلىغۇچى پېئىللار) | *appear to, happen to, seem to, get + -V-ed,*<br>*keep + V-ing* |
| MAIN VERBS:<br>(ئاساسلىق پېئىل) | *hope, call, run, begin,…* |

بۇ كۆرسەتمىدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، مەركزىي تۈس پېئىللارغا يېقىنلاشقانسېرى پېئىللارنىڭ ياردەمچى پېئىللىقى كۈچىيىدۇ، ئەكسىچە بولغاندا ئاساسلىق پېئىللىق مەنىسى كۈچىيىپ بارىدۇ.

تۈس پېئىللار (مەركزىي تۈس پېئىللار) لارنىڭ ياردەمچى پېئىل بولىدىغانلىقى، تۈپ پېئىللارنىڭ ھەم ياردەمچى ھەم ئاساسلىق پېئىل بولىدىغانلىقى، مۇستەقىل پېئىللار بولسا پەقەت ئاساسلىق پېئىللا بولىدىغانلىقى يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلدى. ئەمدىكى دىققەت ئوتتۇرىدا قالغان پېئىللار ئۈستىگە مەركەزلەشتۈرۈلىدۇ.

## 16· *dare, need, ought to, used to*

بۇ تۈس پېئىللار مەركزىي تۈس پېئىللارغا ناھايىتى ئوخشىشىپ كېتىدىغان پېئىللار بولۇپ، بۇلاردىن dare بىلەن need ھەم ئاساسلىق پېئىل ھەم تۈس پېئىللىق ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولىدۇ. بىراق ought to بىلەن used to تۈس پېئىللىق ئالاھىدىلىكى بىلەن كۆپ ئىشلىتىلىدۇ.

### dare ۋە need

بۇ ئىككى پېئىلنى ھەم ئاساسلىق پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بۇ چاغدا ئۇلار چەكلىمىسىز پېئىل شەكىللىرى (to dare ۋە to need) گە، -s شەكىللىرى (dares ۋە needs) گە، -ing شەكىللىرى (daring ۋە needing) گە شۇنداقلا

ئۆتكەن زامان شەكىللىرى (needed ۋە dared) گە ئىگە بولىدۇ.

بۇلارنىڭ بۇ ئىككى خىل ئىشلىتىشى تۆۋەندىكىدەك قۇرۇلمىلارغا ئىگە بولىدۇ:

| | تۈس يارىدەمچى پېئىل قۇرۇلمىسى<br>**Modal auxiliary construction** | ئاساسلىق پېئىللىق قۇرۇلمىسى<br>**Main verb construction** |
|---|---|---|
| **بايان (ئەسلى) شەكلى**<br>Positive | تۈس يارىدەمچى پېئىل قۇرۇلمىسى بايان جۈملە قۇرۇلمىسىدا ئىشلىتىلمەيدۇ. ئۇلار ئاساسەن ئىنكار ۋە سوئال جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ↓ | He *needed* to escape.<br>(ئۇ قېچىشقا مەجبۇر بولغان ئىدى.)<br>He *dared* to escape.<br>(ئۇ قېچىشقا جۈرئەت قىلغان ئىدى.) |
| **ئىنكار شەكلى**<br>Negative | He *needn't* escape.<br>(ئۇ قاچماسلىقى كېرەكتى.)<br>He *daren't* escape.<br>(ئۇ قېچىشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ.) | He *doesn't need* to escape.<br>(ئۇنىڭ قېچىشى زۆرۈر ئەمەس.)<br>He *doesn't dare* to escape.<br>(ئۇ قېچىشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ.) |
| **سوئال شەكلى**<br>Interrogative | *Need* he escape?<br>(ئۇ قېچىشى زۆرۈرمۇ؟)<br>*Dare* he escape?<br>(ئۇ قېچىشقا جۈرئەت قىلالامدۇ؟) | *Do* we *need* to escape?<br>(بىز قېچىشىمىز كېرەكمۇ؟)<br>*Do* we *dare* to escape?<br>(بىز قېچىشقا جۈرئەت قىلالامدۇق؟) |
| **ئىنكار سوئال شەكلى**<br>**Negative-interrogative** | *Needn't* he escape after all?<br>(ئۇ قاچمىسا بولامتى ئەمسە؟)<br>*Dare* he *not* escape?<br>(ئۇ قېچىشقا جۈرئەت قىلالمامدۇ؟) | *Doesn't* he *need* to escape after all?<br>(ئۇ قاچمىسا بولامتى ئەمسە؟.)<br>*Doesn't* he *dared* to escape.<br>(ئۇ قېچىشقا جۈرئەت قىلالمامدۇ؟) |

## ought to /ɔ:t tu:/, /ɔ:t (t)ə/

بۇ پېئىلنىڭ قىسقارتىلمىغان ئىنكار شەكلى ought not to ۋە قىسقارتىلما ئىنكار شەكلى oughtn't to بار. بۇ پېئىل دائىم پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىنىڭ بەلگىسى to نى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدۇ، مەنە جەھەتتىن بۇيرۇق ياكى زۆرۈرىيەتنى ئىپادىلەيدۇ:

You *ought to* stop smoking. (سەن تاماكا چېكىشنى توختىتىشىڭ كېرەك.)
You *oughtn't to* smoke so much. (سەن تاماكىنى ئۇنداق كۆپ چەكمەسلىكىڭ كېرەك.)
*Ought* you *to* smoke so much? (سېنىڭ تاماكىنى شۇنداق كۆپ چېكىشىڭ زۆرۈرمۇ؟)

بۇ يارىدەمچى پېئىلدىكى to قىسقارتىلمىلاردا تاللىنىشچانلىققا ئىگە، بىراق مەنە جەھەتتىن ئوخشاش.

Yes, I think I *ought (to)*.

## Used to

used to ئۆتمۈشتىكى ئادەت ياكى سالاھىيەتنى ئىپادىلەيدۇ. مەنە جەھەتتىن بۇ پېئىل تۈس يارىدەمچى پېئىللارغا ئوخشاش زامان ۋە مەيل ئالاھىدىلىكلىرىگە ئىگە بولمىسىمۇ، بىراق ئۇلار قېلىپلاشقان ئىشلىتىلىش ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن، ئۇ يەنىلا مارگىنال تۈس پېئىللار كاتېگورىيىسىگە تەۋە بولىدۇ. ئۇدائىم ئۆتكەن زامان جۈملە قۇرۇلمىلىرىدا ئۇچرايدۇ:

He *used to* smoke too much before. (ئۇ ئىلگىرى تاماكىنى بەك كۆپ چېكەتتى.)
I *used to* be interested in Physics. (مەن فىزىكىغا قىزىقاتتىم.)

ئۇ سوزۇق تاۋۇشلارنىڭ ئالدىدا كەلگەندە ياكى قىسقارتىلمىلاردا كەلگەندە /ju:stu:, ju:stu/ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ، ئەگەر ئۈزۈك تاۋۇشلارنىڭ ئالدىدا كەلسە /ju:stə/ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

used to نى ھەم فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىشلىتىشكە ھەم do بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

He *usen't to* smoke.
He *used not to* smoke. } (ئۇ تاماكا چەكمەيتتى.) <BrE>

He *didn't use to* smoke.
He *didn't used to* smoke. } (ئۇ تاماكا چەكمەيتتى.) <BrE and AmE>

ئادەتتە did…use to ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا ئىنگلىز تىلىدا ئوخشاشلا كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. did…used to ھەتتا ئەنگلىيە ئىنگلىز تىلىدىمۇ قېلىپلاشمىغان شەكىل ھېسابلىنىدۇ. سوراق شەكىلدە used (he) to ناھايىتى ئاز ئىشلىتىلىدۇ. ئادەتتە سوراق جۈملىلەردە دائىم do نىڭ ماس شەكىللىرى كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ:

*Did* he *use* to smoke? (ئۇ تاماكا چېكەمتى؟)

He *used to* smoke, *didn't* he? (ئۇ تاماكا چېكەتتى، شۇنداق ئەمەسمىدى؟)

## 17. تۈس ئىدىيوملار (*had better, would rather, …*) Modal idioms

بۇ كاتېگورىيىگە تۆۋەندىكى تۆت خىل تۈردىكى پېئىللار كىرىدۇ:

*had better*   *would rather*   *have got to*   *be to*

(**a**) had better تەكلىپ ياكى نەسىھەت مەنىسىگە ئىگە بولۇپ، ought to ۋە shall بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ.
(**b**) would rather خالاش ياكى تەكلىپ مەنىسىدە بولۇپ، 'would prefer to' بىلەن ئوخشاش مەنىگە ئىگە.
(**c**) have got to مەجبۇرلاش ياكى زۆرۈرىيەت مەنىسىدە بولۇپ، must بىلەن مەنداش كېلىدۇ.
(**d**) be to ئىشلارنىڭ يۈز بېرىش ئالدىدا ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

بۇلارنىڭ ھەممىسى ياردەمچى پېئىللار بىلەن باشلىنىپ، پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز (to بىلەن باشلىنىدىغان) شەكلى ئەگىشىپ كېلىدۇ:

We*'d / had better* leave early. (بىز ياخشىسى بالدۇرراق يولغا چىقايلى.)   Yes, we*'d / had better.*

I*'d / would rather* not say anything. (مەن يەنىلا ھېچنېمە دېمەيلا قوياي.)

They*'ve / have got to* leave immediately. (ئۇلار دەرھال يولغا چىقىشى كېرەك.)

The conference *is to* take place in Urumqi. (مۇھاكىمە يىغىنى ئۈرۈمچىدە ئېچىلىدۇ.)

بۇلارنىڭ ھېچقايسىسىنىڭ چەكلىمىسىز شەكلى بولمايدۇ، شۇنداقلا پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە باشقا پېئىللارغا ئەگىشىپ كېلەلمەيدۇ.:

*I will *have got to* leave early. (خاتا)   *The conference has *been to* …(خاتا)

بۇ تەرەپتىن ئۇلار مۇستەقىل پېئىلغا ئوخشىمايدۇ. شۇنداقلا ئۇلار بىر پۈتۈن گەۋدە سۈپىتىدە فۇنكسىيىلىك پېئىل رولىنى ئۆتىيەلمەيدىغان بولغاچقا، ياردەمچى پېئىللارغىمۇ ئوخشىمايدۇ. بىراق ئۇلارنىڭ تەركىبىدىكى بىرىنچى سۆز ئىنكار ۋە سوراق جۈملىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىل رولىنى ئوينىيالايدۇ:

*Hadn't* we *better* lock the door? (ياخشىسى ئىشىكنى ئېتىپ قويمايلىمۇ؟)

*Wouldn't* you *rather* eat in the hotel? (مېھمانخانىدىلا يېمەمسىز؟)

We *haven't got to* pay early, have we? (بالدۇرلا تۆلىۋېتىشىمىزنىڭ زۆرۈرىيىتى يوقتىغۇ، شۇنداقمۇ؟)

I *wasn't to* leave you alone. (مەن سىزنى يالغۇز تاشلاپ قويماقچى ئەمەستىم.)

had better بىلەن would rather نىڭ ئىككى خىل ئىنكار شەكلى بولۇپ، بىرسى، بۇلارنىڭ كەينىدىن not ئەگىشىپ كېلىدۇ:

I*'d rather not* stay here alone. (مەن بۇ يەردە يالغۇز تۇرۇشنى خالىمايمەن.)

You*'d better not* lock the door. (ياخشىسى ئىشىكنى ئەتمەڭ.)

ئىككىنچى بىرسى، بۇ ئىبارىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا كېلىدۇ:

*Wouldn't* you *rather* live in the country? (سىز يېزىدا تۇرۇشنى خالىمامسىز؟)

No, I *would not.* I'd rather live here. (ياق، خالىمايمەن. مەن بۇيەردە تۇرۇشنى خالايمەن.)

would rather نى ماس مەنىدىكى مەجھۇل دەرىجىدىكى جۈملىلەردە ئىشلەتكىلى بولمايدۇ، بۇ جەھەتتىن ئۇ مەركىزىي تۈس پېئىللار بىلەن مارگىنال تۈس پېئىللاردىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ:

I *would rather rent* the apartment. (مەن بۇ ئۆينى ئىجارىگە ئېلىشنى خالايمەن.) <ئەسلى دەرىجە>

*The apartment *would rather be rented* by me. (خاتا)

have got to بىلەن be to لارنىڭ -s شەكلى، ھازىرقى ۋە ئۆتكەن زامان شەكىللىرى بولغاچقا ئۇلار بۇ جەھەتتىن مۇستەقىل پېئىللارغا ناھايىتى ئوخشىشىپ كېتىدۇ:

The committee *is to* meet today. (كومىتېت ئەزالىرى بۈگۈن ئۇچرىشىدۇ.)
The committee *was to* meet yesterday. (كومىتېت ئەزالىرى تۈنۈگۈن ئۇچرىشاتتى.)
She *has got to* leave by tomorrow. (ئۇ ئەتىگىچە يولغا چىقىشى كېرەك.)
She *had got to* leave by the next day. (ئۇ ئىككىنچى كۈنگىچە يولغا چىقىشى كېرەكتى.) <BrE>

## 18. يېرىم ياردەمچى پېئىللار (*be going to, ...*) Semi-auxiliaries

يېرىم ياردەمچى پېئىللار تۆۋەندىكى ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ. بىرىنچىسى، have ياكى be بىلەن باشلىنىپ كېلىدىغان بىر توپ پېئىل ئىدىيوملىرىدىن تەركىب تاپىدۇ. ئۇلار:

| | | | |
|---|---|---|---|
| *be able to* | *be bound to* | *be likely to* | *be supposed to* |
| *be about to* | *be due to* | *be meant to* | *be willing to* |
| *be apt to* | *be going to* | *be obliged to* | *have to* |

بۇ كاتېگورىيىنىڭ چەك-چېگرىسى ئانچە ئېنىق ئەمەس، ئۇلار ئېھتىمال باشقا تەركىبلەرنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن كېڭىيىپ بېرىشى مۇمكىن. مەسىلەن: be unable to ۋە be unwilling to قاتارلىقلار.

### BE پېئىل بىلەن كېلىدىغان يېرىم ياردەمچى پېئىللار

بۇلارنىڭ ھەممىسى ياردەمچى پېئىللارغا قويۇلىدىغان ئۆلچەملەرنىڭ ئالدىنقى يەتتىسىنى قانائەتلەندۈرىدۇ. ئۇلارنىڭ تەركىبىدىكى be تۈپ پېئىل بولۇش سۈپىتى بىلەن جۈملىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىل رولىنى ئوينىيالايدۇ. شۇنداق بولغاچقا، بۇلارنىڭ ئىنكار ۋە سوراق شەكىللىرىنى ياساشتا do نى ئىشلىتىشنىڭ زۆرۈرىيىتى بولمايدۇ. مەسىلەن:

He *is going to* buy a new car. (ئۇ بىر يېڭى ماشىنا سېتىۋالماقچى.)
*Is* he *going to* buy a new car? (ئۇ بىر يېڭى ماشىنا سېتىۋالماقچىمۇ؟)
**Does* he *going to* buy a new car? (خاتا)

We *are going to* have lunch. (بىز چۈشلۈك تاماق يېمەكچى.)
We *are not going to* have lunch. (بىز چۈشلۈك تاماق يېمەكچى ئەمەسمىز.)
*We *don’t be going to* have lunch. (خاتا)

بۇلارنىڭ تەركىبىدىكى be نىڭ ئۆزى فۇنكسىيىلىك پېئىل بولغاچقا، بۇلارنىڭ ئىنكار ۋە سوئال شەكىللىرىنى ياساش ئىلگىرى ئوتتۇرىغا قويۇلغان پېئىل be نىڭ ئىنكار ۋە سوئال شەكىللىرىنى ياساش بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. بۇ جەھەتتىن بۇ پېئىللار ياردەمچى پېئىللارغا يېقىن تۇرىدۇ. بۇلارنىڭ been going to ۋە to be bound to قاتارلىقلارغا ئوخشاش چەكلىمىسىز شەكىللىرى بولغاچقا، بۇلارنىڭ ئالدىدا باشقا ياردەمچى پېئىللار كېلەلەيدۇ. بۇ جەھەتتىن بۇلار ئاساسلىق پېئىللارغا يېقىن تۇرىدۇ:

David *will be obliged to* resign. (داۋىد ئىستىپا سوراشقا مەجبۇر قىلىنىدۇ.)
We *have always been willing to* help. (بىز ھەردائىم ياردەم قىلىشنى خالاپ كېلىۋاتىمىز.)

بەزىدە يېرىم ياردەمچى پېئىللاردىن بىرقانچىسى بىرلىكتە كېلەلەيدۇ:

Someone *is going to have to* ask a question. (بىرسى سوئال سورىماقچى ئىدى.)
No one *is likely to be able to* recognize her. (ھېچكىم ئۇنى تونىيالايدىغاندەك ئەمەس.)

ئادەتتە يېرىم ياردەمچى پېئىللارنىڭ چەكلىمىسىز شەكىللىرىنى مەنە جەھەتتىن تەڭداش بولغان ياردەمچى پېئىللارنى ئىشلەتكىلى بولمايدىغان ئورۇنلاردا ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*We haven't *could* solve the problem. (خاتا)
We haven't *been able to* solve the problem. (بىز بۇ مەسىلىنى ھەل قىلالماي كەلگەن ئىدۇق.)

*To *can* speak freely is a human right. (خاتا)
To *be allowed to* speak freely is a human right.
(ئەركىن سۆزلەش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشىش بىر ئىنسانى ھوقۇق.)

### have to

have to پېرىم ياردەمچى پېئىللار ئىچىدىكى بىردىنبىر have بىلەن ياسىلىدىغىنى بولۇپ، ئۇنىڭ چەكلىمىسىز شەكىللىرى تولۇق، بۇ جەھەتتىن ئۇ تۈس ياردەمچى پېئىللار (have got to قاتارلىقلار) دىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ:

I *may have to* leave early. (ئېھتىمال بالدۇرراق كېتىشىم زۆرۈردۇر.)

(*I *may have got to* leave early.) (خاتا)

People *are having to* boil their drinking water during this emergency.
(كىشىلەر بۇ جىددىي ۋەزىيەتتە ئىچىدىغان سۇلىرىنى قاينىتىشقا مەجبۇر بولۇۋاتىدۇ.)

The administration *has had to* make another decision.
(ھۆكۈمەت باشقا قارار چىقىرىشقا مەجبۇر بولدى.)

يۇقىرىدىكى مىساللاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، have to تۈس، پۈتكەن ۋە ئىزچىل جۈملە قۇرۇلمىلىرىدا كېلەلەيدۇ. بۇنداق قۇرۇلمىلاردا have got to نى ئىشلىتىش مۇمكىن ئەمەس.

have to مەنە جەھەتتىن must بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ، ھەمدە must نى ئىشلەتكىلى بولمايدىغان ئۆتكەن زامان جۈملە قۇرۇلمىسىدا must نىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ:

These days you *must* work hard if you want to succeed.
(بۇ كۈنلەردە غەلىبە قىلماقچى بولسىڭىز چوقۇم جاپاغا چىداپ ئىشلىشىڭىز كېرەك.)

In those days you *had to* work hard if you wanted to succeed.
(ئاشۇ كۈنلەردە سىز غەلىبە قىلىشنى ئويلىغان بولسىڭىز، جاپاغا چىداپ ئىشلىشىڭىز كېرەك ئىدى.)

There *must* be some solution to the problem. (بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشنىڭ چوقۇم بەزى ئۇسۇلى بار.)

There *had to be* some solution to the problem.
(بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشنىڭ بەزى ئۇسۇللىرى بولۇشى كېرەكتى.)

have to نىڭ ئۆزى فۇنكسىيىلىك پېئىل بولغاندا ياردەمچى پېئىل، do نى فۇنكسىيىلىك پېئىل قىلغاندا مۇستەقىل پېئىل بولۇپ كېلىدۇ. ھازىر ئۆزى فۇنكسىيىلىك پېئىل بولۇشى ئىشلىتىشتىن قېلىۋاتىدۇ:

*Do* we *have to* get up early tomorrow? (ئەتە بالدۇر ئورنىمىزدىن تۇرۇشىمىز زۆرۈرمۇ؟) <AmE, BrE>

## 19. باغلىغۇچى پېئىللار Catenative verbs

باغلىغۇچى پېئىل دېگەن بۇ ئاتالغۇ ئېنىقسىز پېئىللارنى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدىغان appear to، come to، fail to، get to، happen to، manage to، seem to، tend to ۋە turn out to قاتارلىقلارغا ئوخشاش پېئىللارنى ئاتاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق پېئىللارنىڭ دائىم پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىنى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدىغانلىقىنى روشەن گەۋدىلەندۈرۈپ ئىپادىلەش ئۈچۈن كەينىگە دائىم to قوشۇلۇپ كېلىدۇ.

Aysa *came to* realize the importance of the problem.
(ئەيسا مەسىلىنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇپ يەتتى.)

Aysa *failed to* realized the importance of the problem.
(ئەيسا مەسىلىنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇپ يېتەلمىدى.)

Aysa *appeared / seemed to* realize the importance of the problem.
(ئەيسا مەسىلىنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇپ يەتكەندەك كۆرۈنەتتى.)

بۇنداق پېئىللار ئاساسلىق پېئىللارغا ناھايتى يېقىن تۇرىدۇ، شۇنداقلا ئاساسلىق پېئىللارغا ئوخشاش do نىڭ ياردىمىدە سوئال ۋە ئىنكار شەكىللەرگە ئېرىشەلەيدۇ:

Aysa *didn't come to* realize the importance of the problem.

(ئەيسا مەسىلىنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇپ يەتمىدى.)

Aysa *didn't appear to* realize the importance of the problem.

(ئەيسا مەسىلىنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇپ يەتمىگەندەك كۆرۈنەتتى.)

بۇ پېئىللارنىڭ want (to)، expect (to) غا ئوخشاش ئاساسلىق پېئىللارغا ئوخشمايدىغان يېرى، بۇنداق پېئىللارنىڭ سىنتاكسىلىق قۇرۇلما جەھەتتىن ئۆتۈملۈك پېئىللاردەك كەينىدىن تولدۇرغۇچىنى بىۋاستە ئەگەشتۈرۈپ كېلەلمەيدۇ.

Arkin *appeared to* attack the thief. (ئەركىن ئوغرىغا ھۇجۇم قىلىدىغاندەك قىلاتتى.)

# The structure of verb phrase پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

## 20. چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى Finite verb phrase

يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغاندەك، بىرتەرەپتىن قارىغاندا پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى ياردەمچى پېئىللار ۋە ئاساسلىق پېئىللارنىڭ ياردىمى ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلۇشى مۇمكىن، ئەگەر پېئىل سۆز بىرىكمىسى پەقەت بىرلا پېئىلدىن تەركىب تاپقان بولسا بۇ پېئىل چوقۇم ئاساسلىق پېئىلدىن ئىبارەت بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن قارىغاندا، پېئىل سۆز بىرىكمىسى چەكلىملىك ۋە چەكلىمسىز پېئىل سۆزلىرى ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ. مۇشۇلارغا ئاساسلانغاندا، چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى تەركىبىدىكى بىرىنچى پېئىل ياكى بىردىنبىر پېئىل چەكلىملىك پېئىلدىن تەركىب تاپقان پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىن ئىبارەت. باشقىلىرى، يەنى چەكلىمسىز پېئىللاردىن تۈزۈلگەن پېئىل سۆز بىرىكمىسى چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ.

مۇشۇ بابنىڭ 1- بۆلىكىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان چەكلىملىك ۋە چەكلىمسىز پېئىل شەكىللىرى توغرىسىدىكى تەسۋىرلەر ئاساسىدا ئەمدى چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىلىرى چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىلىرىدىن تۆۋەندىكىدەك پەرقلىنىدۇ:

(a) چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى مۇستەقىل تارماق جۈملىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئورنىدا كېلەلەيدۇ (يەنى خەۋەر بولۇپ كېلەلەيدۇ).

(b) چەكلىملىك سۆز بىرىكمىسىدە زامان پەرقلىرى بولىدۇ، يەنى ھازىرقى بىلەن ئۆتكەن زامان شەكىللىرى پەرقلىنىدۇ:

He *is* a journalist now. (ئۇ ھازىر بىر ژۇرنالىست.)

He *worked* as a reporter last summer. (ئۇ ئۆتكەن يىلى يازدا مۇخبىر بولۇپ ئىشلىگەن.)

(c) تارماق جۈملىنىڭ ئىگىسى بىلەن چەكلىملىك پېئىل (يەنى شۇ تارماق جۈملىنىڭ خەۋىرى) ئوتتۇرىسىدا شەخس ۋە سان بىردەكلىكى بولىدۇ. بۇ خىل بىردەكلىك، بولۇپمۇ پېئىل be نىڭ ھازىرقى زامان شەكىللىرىدە روشەن گەۋدىلىنىدۇ:

I *am* here. (مەن بۇ يەردە.)  You *are* there. (سەن \ سىلەر \ ئۇيەردە.)

He/ She/It *is* here. (ئۇ بۇيەردە.)  We /They *are* there. (بىز \ ئۇلار \ ئۇ يەردە.)

بىراق باشقا مۇستەقىل پېئىللار بىلەن ئىگىنىڭ بىردەكلىكى پەقەت ئۈچىنچى شەخس بىرلىك ئىگە بولغاندا تېخىمۇ ئېنىق گەۋدىلىنىدۇ:

He / She *reads* the newspaper every morning. (ئۇ ھەركۈنى ئەتىگەندە بۇ گېزىتنى ئوقۇيدۇ.)

I / We / You / They *read* the newspaper every morning.

ئەمما تۇس پېئىللاردا بۇنداق پەرقلەر مەۋجۇت بولمايدۇ:

She /He *can* play guitar very well. (ئۇ گىتارنى ناھايتى ياخشى چالىدۇ.)

We / I / You / They *can* play guitar very well.

(**d**) چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى چەكلىملىك پېئىلدىن تەركىب تاپىدۇ، بۇ چەكلىملىك پېئىل فۇنكسىيىلىك پېئىل بولۇشمۇ، باشقا پېئىللارنىڭ ھازىرقى زامان ياكى ئۆتكەن زامان شەكىللىرى بولۇشى مۇمكىن. ئىنكار ۋە سوئال شەكىللىرىدە do نىڭ ماس شەكىللىرى ئىشلىتىلىدۇ.

## 21. چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسى Nonfinite verb phrase

پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلى ((to)call)، ing- شەكلى (calling) ۋە ed- شەكىللىرى (called) پېئىللارنىڭ چەكلىمسىز شەكىللىرى ھېسابلىنىدۇ. پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىكى بىرىنچى ياكى بىردىن - بىر پېئىلى مۇشۇنداق پېئىللاردىن تەركىب تاپقان پېئىل سۆز بىرىكمىسى چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ. بۇنداق پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئادەتتە مۇستەقىل تارماق جۈملىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئورنىدا كېلەلمەيدۇ (يەنى ئادەتتە خەۋەر ئورنىدا كېلەلمەيدۇ).

| **Finite verb phrase**<br>**(چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسى)** | **Nonfinite verb phrase**<br>**(چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى)** |
|---|---|
| He *smokes*. (ئۇ تاماكا چېكىدۇ.) | *To smoke* like that must be dangerous.<br>(بۇنداق تاماكا چېكىۋېرىش چوقۇم خەتەرلىك.) |
| Jake *is having* a smoke.<br>(جېك تاماكا چېكىۋاتىدۇ) | I regret having started *to smoke.*<br>(تاماكا چېكىشنى باشلىۋالغىنىمغا پۇشايمەن قىلىمەن.) |
| He *must smoke* 40 a day.<br>(ئۇ كۈنىگە چوقۇم قىرىق تال تاماكا چېكىدۇ.) | The cigars *smoked* here tend to be expensive.<br>(بۇ يەردە چېكىلگەن تاماكىلار قىممەتتەك قىلىدۇ.) |
| You *have been smoking* all day.<br>(پۈتۈن كۈن تاماكا چېكىۋاتىسىز.) | That was the last cigarette *to have been smoked* by me.<br>(ئۇ مەن چېكىۋاتقان ئەڭ ئاخىرقى تاماكا ئىدى.) |

## 22. ئاددىي ۋە مۇرەككەپ پېئىل سۆز بىرىكمىسى Simple and complex verb phrase

پەقەت بىرلا سۆزدىن تەركىپ تاپقان پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئاددىي سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ. ئاددىي چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسمۇ بىرلا چەكلىملىك پېئىلدىن تەركىپ تاپىدۇ. بۇ بىردىنبىر پېئىل ئېھتىمال ھازىرقى زامان ياكى ئۆتكەن زامان شەكلىدىكى پېئىل بولۇشى ياكى بۇيرۇق پېئىل بولۇشمۇ مۇمكىن:

He *works* hard. (ئۇ تىرىشىپ ئىشلەيدۇ.) He *worked* hard. (ئۇ تىرىشىپ ئىشلىدى.)
*Work* harder! (تىرىشىپ ئىشلە!)

ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق سۆزدىن تەركىب تاپقان سۆز بىرىكمىسى مۇرەككەپ پېئىل سۆز بىرىكمىسى بولىدۇ. مۇرەككەپ چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسمۇ ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق چەكلىملىك پېئىلدىن تەركىب تاپىدۇ:

John *has worked* hard since last year. (ئۆتكەن يىلدىن بېرى جون تىرىشىپ ئىشلەپ كەلدى.)
John *would be working* hard. (جون تىرىشىپ ئىشلەۋاتقان بولار ئىدى.)
*Don't let's upset* her. (ئۇنى بىئارام قىلمايلى.)
They *may have been sold.* (ئۇلار ئېھتىمال سېتىلىپ بولغاندۇ.)

مۇرەككەپ پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە تۆت تۈرلۈك ئاساسلىق قۇرۇلما بولىدۇ:

**A** تۈرى (تۈس شەكلى): بىر تۈس ياردەمچى پېئىل (Modal verb) ۋە ئۇنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىدىغان مۇستەقىل پېئىل (Full verb) نىڭ ئەسلى شەكلىدىن تەركىب تاپىدۇ. قۇرۇلمىسى **Modal verb + base of Full verb** بولىدۇ.
مەسىلەن:

*must examine* *will come* *may go* *can read*

**B** تۈرى (پۈتكەن شەكلى): ياردەمچى پېئىل HAVE ۋە ئۇنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىدىغان مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان (ed-) تارماق شەكلىدىن تەركىب تاپىدۇ. قۇرۇلمىسى <u>**Have + V-ed**</u> بولىدۇ. مەسىلەن:

*have examined*　　*has examined*　　*had examined*

**C** تۈرى (ئىزچىل شەكلى): پېئىل BE نىڭ مەلۇم بىر شەكلى ۋە ئۇنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كەلگەن پېئىللارنىڭ ing- شەكلىدىن تۈزۈلىدۇ. قۇرۇلمىسى <u>**BE (am/are/is/was/were/been) + Ving**</u> بولىدۇ. مەسىلەن:

*am examining*　　*is examining*　　*be going*　　*were reading*

**D** تۈرى (مەجھۇل دەرىجە شەكلى): پېئىل BE نىڭ مەلۇم بىر شەكلى ۋە ئۇنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كەلگەن پېئىللارنىڭ ed- تارماق شەكلىدىن تۈزۈلىدۇ. قۇرۇلمىسى <u>**BE (am/are/is/was/were/been) + Ved**</u> بولىدۇ. مەسىلەن:

*be examined*　　*is examined*　　*was read /red/*　　*been read /red/*

بۇ تۆت تۈردىكى قۇرۇلمىلار يەنە ئۆز ئارا بىر- بىرىگە قوشۇلۇپ كېلىدۇ:

AB:　*may have examined*
AC:　*may be examining*
AD:　*may be examined*
BC:　*has been examining*
BD:　*has been examined*
CD:　*is being examined*
ABC:　*may have been examining*
ABD:　*may have been examined*
ACD:　*may be being examined*
BCD:　*has been being examined*
ABCD:　*may have been being examined*




بۇ تۆت تۈردىن A تۈر B تۈرگە، B تۈر C تۈرگە، C تۈر D تۈرگە ئەگىشىپ كېلەلمەيدۇ. بۇلارنى ئۆز-ئارا بىرىكتۈرۈشكە توغرا كەلگەندە چوقۇم تەرتىپ بويىچە يۇقىرىدىكىدەك تىزىشقا توغرا كېلىدۇ.

بۇ يەردە ئوتتۇرىغا قويۇلغان مۇرەككەپ پېئىل سۆز بىرىكمىلىرى جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلىكىدىكى ئاساسلىق پېئىل سۆز بىرىكمىلىرى بولغان مۇرەككەپ چەكلىملىك سۆز بىرىكمىسى بىلەن باراۋەر بولغاچقا، مۇرەككەپ چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسى توغرىسىدا ئارتۇقچە چۈشەنچە بېرىلمەيدۇ.

### ئاددىي ۋە مۇرەككەپ چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىلىرى

چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىلىرىگە ئوخشمايدىغان يېرى، چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسى زامان ۋە راي پەرقلىرىگە ئىگە بولمايدۇ، ھەمدە باش جۈملىنىڭ ئىگىسى بىلەن بىللە خەۋەر ئورنىدا كېلەلمەيدۇ. مەسىلەن:

He *is reading* an interesting book. (ئۇ قىزىقارلىق بىر كىتابنى ئوقۇۋاتىدۇ.)　<چەكلىملىك>
*He *reading* an interesting book. (خاتا)　<چەكلىمسىز>

تۆس پېئىللارنىڭ چەكلىمسىز شەكىللىرى بولمىغاچقا، ئۇلار چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە كېلەلمەيدۇ، شۇنداقلا يۇقىرىدىكى A تۈردىكى تۆس پېئىللىق مۇرەككەپ پېئىل سۆز بىرىكمىسى شەكلى چەكلىمسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە مۇمكىن بولماي قالىدۇ. بىراق مەيل ۋە دەرىجە ياردەمچى پېئىللىرى بۇنداق سۆز بىرىكمىسىدە يەنىلا كېلىۋېرىدۇ.

ئەگەر چەكلىمسىز پېئىللارنىڭ قۇرۇلمىسىنى چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان قۇرۇلمىلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرگەندە، چەكلىمسىز پېئىللارنىڭ تۆۋەندىكىدەك سەككىز خىل بىرىكمىسىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ.

| | | پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىدىن تۈزۈلگەنلىرى | پېئىللارنىڭ تارماق شەكلىدىن تۈزۈلگەنلىرى |
|---|---|---|---|
| **Simple** ئاددىي | | *to examine* | |
| مۇرەككەپ Complex | B | *to have examined* | *having examined* |
| | C | *to be examining* | *[being] examining* |
| | D | *to be examined* | *[being] examined* |
| | BC | *to have been examining* | *having been examining* |
| | BD | *to have been examined* | *having been examined* |
| | CD | *to be being examined* | *[being] being examined* |
| | BCD | *to have been being examined* | *having been being examined* |

چەكلىمىسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسى جۈملىدە خەۋەر بولالمايدۇ، بىراق خەۋەردىن باشقا ھەرقانداق بىر بۆلەك بولۇپ كېلەلىشى مۇمكىن:

*Smoking* cigarettes is dangerous. (تاماكا چېكىش خەتەرلىك.) <ئىگە>
I don't like *smoking*. (تاماكا چېكىشنى ياقتۇرمايمەن.) <تولدۇرغۇچى>

# Active and passive voice ئەسلى ۋە مەجھۇل دەرىجە

دەرىجە بۇ بابتا ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان ئەڭ ئاخىرقى مۇھىم پېئىل كاتېگورىيىسى بولۇپ ئۇ ئەسلى دەرىجىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى (ate) نى مەجھۇل دەرىجىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى (was eaten) دىن پەرقلەندۈرىدۇ.

دەرىجە - جۈملىدىكى ئىش - ھەرىكەتنى ھەرىكەت (ياكى ئۇنىڭ نەتىجىسى) بىلەن ئورۇنلىغۇچىدىن ئىبارەت ئىككى تەرەپتىن كۆزىتىش ئىمكانىيىتى بىلەن تەمىن ئېتىدىغان گرامماتىكىلىق كاتېگورىيە.

يەنى ئىش ھەرىكەتنى ئورۇندىغۇچىنى مۇھىم ئورۇندا قويۇپ تەسۋىرلىمەكچى بولغاندا، ئەسلى دەرىجە (**Active voice**)، ھەرىكەت ياكى ئۇنىڭ نەتىجىسى كۆزدە تۇتۇلغاندا مەجھۇل دەرىجە (Passive voice) قوللىنىلىدۇ. مەسىلەن:

The police *caught* the thief. (ساقچى ئوغرىنى تۇتتى.) <Active>
The thief *was caught* (by the police). (ئوغرى (ساقچى تەرىپىدىن) تۇتۇلدى.) <Passive>

ئەسلى دەرىجىدىكى ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئىش - ھەرىكەت دائىم شۇ جۈملىنىڭ ئىگىسى تەرىپىدىن ئورۇنلانغان بولىدۇ، بۇنىڭدا ئىگىنىڭ پائالىيىتى بەكرەك كۆزدە تۇتۇلىدۇ. مەجھۇل دەرىجىدىكى جۈملىدىكى ئىش - ھەرىكەتنىڭ كىم تەرىپىدىن ئورۇندالغانلىقى ئانچە مۇھىم بولمايدۇ، بىراق بەكرەك كۆزدە تۇتۇلىدىغىنى ئىش - ھەرىكەتنىڭ ئۆزى ياكى ئۇنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ. تۆۋەندە ئەسلى دەرىجە پېئىل سۆز بىرىكمىسى بىلەن مەجھۇل دەرىجە پېئىل سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ ئۆزئارا پەرقى ۋە مۇناسىۋىتى كۆرسىتىلدى:

| | **Active voice** ئەسلى دەرىجە | **Passive voice** مەجھۇل دەرىجە |
|---|---|---|
| present ھازىرقى زامان | *kisses* | ~ *is kissed* |
| past ئۆتكەن زامان | *kissed* | ~ *was kissed* |
| modal تۈس پېئىللىق شەكلى | *may kiss* | ~ *may be kissed* |
| perfective پۈتكەن شەكلى | *has kissed* | ~ *has been kissed* |
| progressive ئىزچىل شەكلى | *is kissing* | ~ *is being kissed* |
| modal + perfective | *may have kissed* | ~ *may have been kissed* |
| modal + progressive | *may be kissing* | ~ *may be being kissed* |
| perfective + progressive | *has been kissing* | ~ *has been being kissed* |
| modal + perfective + progressive | *may have been kissing* | ~ *may have been being kissed* |

ئەسلى دەرىجە بىلەن مەجھۇل دەرىجىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ پەرقى شۇكى، ئەسلى دەرىجىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە ئەگەر پېئىل be ئىشلىتىلىسە، ئۇنىڭ كەينىدىن باشقا پېئىللارنى ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە، ئۇ چوقۇم پېئىللارنىڭ ئىزچىل شەكلى (-ing) شەكلى كېلىشى كېرەك، ئەمما مەجھۇل دەرىجىدە ئەگەر قىسقارتىلما ئىبارە بولمىسىلا پېئىل be نىڭ ئىگىگە ماس شەكلىنىڭ كەينىدىن چوقۇم باشقا مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان (-ed) تارماق شەكلى كېلىشى كېرەك.

## 23. ئەسلى ۋە مەجھۇل دەرىجىلەر ماسلىقى The active-passive correspondence

ئەسلى دەرىجىنى مەجھۇل دەرىجىگە ئايلاندۇرۇش جۈملىنىڭ ئىككى بۆلىكىنى قايتا ئورۇنلاشتۇرۇش ۋە پېئىل be نىڭ ماس شەكىللىرىنىڭ قوشۇلۇش جەريانىدىنلا ئىبارەت بولۇپ، ئەسلى جۈملە ئىگىسى مەجھۇل جۈملىدە كۆرۈلمەي قالىدۇ ياكى جۈملە ئاخىرىدا by غا ئەگىشىپ كېلىدۇ. ئەسلى جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسى مەجھۇل جۈملىنىڭ ئىگىسىگە ئايلىنىدۇ. ئەسلى جۈملىدە خەۋەر بولغان چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىكى ئاساسلىق پېئىل ئۆتكەن زامان تارماق شەكلىدە كۆرۈلىدۇ، ئالدىغا پېئىل be نىڭ ئىگە ۋە زامانغا ماس كېلىدىغان شەكىللىرى قوشۇلىدۇ.

ئەسلى جۈملە بىلەن مەجھۇل جۈملىنىڭ ماسلىقى ۋە پەرقىنى تۆۋەندىكى كۆرسەتمىدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:




يۇقىرىدىكى كۆرسەتمىنى تۆۋەندىكى فورمۇلا ئارقىلىق ئىپادىلەشكە بولىدۇ:

**noun phrase$_1$ + active verb phrase + noun phrase$_2$**

**~ noun phrase$_2$ + passive verb phrase + noun phrase$_1$**

The man *respect* that woman. (بۇ ئەر ئۇ ئايالنى ھۆرمەتلەيدۇ.)

That woman *is respected* by the man. (ئاۋۇ ئايال بۇ ئەر تەرىپىدىن ھۆرمەتلىنىدۇ.)

be ئادەتتە ئاساسلىق مەجھۇل دەرىجە ياردەمچى پېئىلى ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭغا ئوخشاش مەجھۇل جۈملىلەردە كېلەلەيدىغان ياردەمچى پېئىلدىن پەقەت get لا بار. get ئادەتتە مەجھۇل جۈملىدىكى ئىش - ھەرىكەتنىڭ ئورۇندىغۇچىسى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويۇلمايدىغان جۈملىلەردە كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

The cat *got run over* (by a car). (ئىت (ماشىنىنىڭ) كەينىدە قالدى.)

Jack *got beaten* last night. (جەك ئاخشام كەچ يېڭىلدى.)

get بىلەن كېلىدىغان مەجھۇل جۈملە ئانچە قېلىپلاشمىغان بولغاچقا، ئۇنىڭ ئىشلىتىلىشى be نىڭ ئىشلىتىلىشىگە قارىغاندا ئازراق بولىدۇ.

# پېئىللارنىڭ ياسىلىشى Formation of verbs

بۇ يەردە ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان پېئىللارنىڭ ياسىلىشى ئاساسەن ئوچۇق سۆزلەر تۈركۈمىگە تەۋە بولغان مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ياسىلىشىغا قارىتا ئېيتىلغان. I باب سۆز تۈركۈملىرى توغرىسىدىكى بۆلەكتە، ئوچۇق سۆزلەر تۈركۈمىدىكى سۆزلەرنىڭ جەمئىيەت تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ داۋاملىق يېڭىلىنىپ تۇرۇش مۇمكىنچىلىكى بارلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئىدى. پېئىللارمۇ شۇ تۈركۈمگە تەۋە بولغان سۆزلەر سۈپىتىدە يېڭىدىن ياسىلىدىغان پېئىل شەكىللىرىگە ئېرىشەلەيدۇ. بۇ بۆلەكتە باشقا سۆز تۈركۈملىرىدىن پېئىللارنىڭ قانداق ياسىلىدىغانلىقىغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلار ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

## 24. ئىسملار بىلەن پېئىللار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق Difference between nouns and verbs

كۆپ ئىشلىتىلىدىغان نۇرغۇن سۆزلەر ھەم پېئىل ھەم ئىسىم بولالايدۇ. بۇلارنىڭ بەزىلىرىنىڭ شەكىللىرى پۈتۈنلەي ئوخشىشىپ كېتىدۇ. شۇڭلاشقا، ئۇلارنى پەرقلەندۈرۈشتە ئىشلىتىلىش ئورنى ۋە تەلەپپۇز پەرقىگە دىققەت قىلىش كېرەك:

I *travel* a lot in my job. (مەن خىزمەت داۋامىدا كۆپ سەپەر قىلىمەن.) <Verb>

*Travel* broadens the mind. (سەيلى- ساياھەت نەزەر دائىرىنى كېڭەيتىدۇ.) <Noun>

بۇنداق ھەم ئىسىم، ھەم پېئىل بولىدىغان سۆزلەر ئوتتۇرىسىدا تەلەپپۇز ئۆزگىرىشى يۈز بېرىدۇ:

| ئىسىم NOUN | پېئىل VERB | ئىسىم NOUN | پېئىل VERB | ئىسىم NOUN | پېئىل VERB | ئىسىم NOUN | پېئىل VERB |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| /s/ | /z/ | /θ/ | /ð/ | /f/ | /v/ | | |
| *abuse* | *abuse* | *bath* | *bathe* | *belief* | *believe* | *blood* | *bleed* |
| *advice* | *advise* | *breath* | *breathe* | *grief* | *grieve* | *choice* | *choose* |
| *device* | *devise* | *mouth* | *mouth* | *half* | *halve* | *food* | *feed* |
| *house* | *house* | *sheath* | *sheathe* | *relief* | *relieve* | *loss* | *lose* |
| *use* | *use* | *teeth* | *teethe* | *self* | *shelve* | | |
| | | *wreath* | *wreathe* | | | | |

## 25. كىچىك ۋە تەكرار ھەرىكەتلەرنى كۆرسىتىدىغان پېئىللار Verbs express small and repeated actions

بەزى پېئىللارنىڭ ئاخىرىدىكى قوشۇمچىلار كىچىك ياكى تەكرار ھەرىكەتلەرنى، بولۇپمۇ بەدەننىڭ ھەرىكىتى، نۇر ۋە ئاۋازنىڭ خىلمۇ خىل سۈپەتلىرىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن:

**-ckle, -ggle, -ngle, -kle** *tickle, trickle, cackle, giggle, wriggle, tingle, twinkle, tinkle, sparkle*

**-tter** *flutter, glitter, stutter, titter, totter, twitter*

**-mmer** *glimmer, shimmer, stammer (shudder, shiver, whimper)*

**-mble, -bble** *amble, mumble, ramble, stumble, tremble, tumble, bubble, dribble*

## 26. en- بىلەن ئاخىرلاشقان پېئىللار Verbs in *-en*

ئىنگلىز تىلىدا ئوتتۇرىغا يېقىن كۆپ ئىشلىتىلىدىغان، سۈپەتلەرنىڭ كەينىگە en- نىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسىلىدىغان پېئىللار بولۇپ، ئۇلار شۇ خىل سۈپەتكە ئايلاندۇرۇش مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

black (قارا) ~ blacken (قارىداش، قارايتىش) wide (كەڭ) ~ widen (كېڭەيتىش)

بۇلاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى تۆۋەندىكىچە:

| سۈپەت Adjective | پېئىل VERB | سۈپەت Adjective | پېئىل VERB | سۈپەت Adjective | پېئىل VERB |
|---|---|---|---|---|---|
| *black* | *blacken* | *fast* | *fasten* | *sharp* | *sharpen* |
| *bright* | *brighten* | *glad* | *gladden* | *short* | *shorten* |
| *broad* | *broaden* | *hard* | *harden* | *soft* | *soften* |
| *cheap* | *cheapen* | *light* | *lighten* | *straight* | *straighten* |
| *coarse* | *coarsen* | *mad* | *madden* | *thick* | *thicken* |
| *damp* | *dampen* | *moist* | *moisten* | *tough* | *toughen* |
| *dark* | *darken* | *red* | *redden* | *weak* | *weaken* |
| *deep* | *deepen* | *sad* | *sadden* | *white* | *whiten* |
| *fast* | *fasten* | *sick* | *sicken* | *wide* | *widen* |

يەنە تۆۋەندىكى ئىسىملارنىڭ كەينىگە en- نىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسىلىدىغان تۆۋەندىكى پېئىللار بار:

*height ~ heighten* *lengthen* *strengthen* *hearten* *dishearten*

يەنە بىرقىسىم پېئىللارنىڭ كەينىگە en- قوشۇلمىسىمۇ پېئىل ئورنىدا كېلەلەيدۇ:

she *warmed* up some milk. (ئۇ ئازراق سۈت ئىسسىتتى.) *Dry* your coat. (چاپىنىڭنى قۇرۇتقىن.)

## 27. ify-، ize (-ise)- ۋە ate- بىلەن ئاخىرلاشقان پېئىللار Verbs ending in *–ify, -ize (-ise), and -ate*

**-ify:**

بۇ ئارقا قوشۇمچە «پەيدا قىلىش» ياكى «ياساش» مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ. ئۇلاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| *electrify* | *falsify* | *amplify* | *beautify* | *certify* | *clarify* |
| *classify* | *codify* | *diversify* | *dignify* | *edify* | *electrify* |
| *exemplify* | *falsify* | *fortify* | *gratify* | *horrify* | *identify* |
| *indemnify* | *intensify* | *justify* | *liquefy (or liquefy)* | | *magnify* |
| *modify* | *mollify* | *mystify* | *notify* | *nullify* | *pacify* |
| *personify* | *purify* | *qualify* | *quantify* | *ratify* | *rectify* |
| *satisfy* | *signify* | *simplify* | *solidify* | *specify* | *stratify* |
| *stultify* | *terrify* | *testify* | *typify* | *unify* | |

**-ize (-ise):**

بۇ ئارقا قوشۇمچە «پەيدا قىلىش»، «ياساش» ياكى «ئۆزگەرتىش» مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ ئارقا قوشۇمچىدىن ئۇرغۇسىز /aiz/ تاۋۇشى چىقىدۇ. بۇ ئارقا قوشۇمچە ization- غا ئۆزگەرگەندە ئابستراكت ئىسىملار ياسىلىدۇ ھەمدە /aiz'eiʃn/ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. ئۇلاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| *apologize* | *anglicize* | *authorize* | *centralize* | *characterize* |
| *colonize* | *compartmentalize* | | *criticize* | *decentralize* |
| *computerize* | *dramatize* | *economize* | *emphasize* | *energize* |
| *externalize* | *familiarize* | *fantasize* | *finalize* | *fraternize* |
| *generalize* | *glamorize* | *harmonize* | *idolize* | *immunize* |
| *immortalize* | *individualize* | *industrialize* | *institutionalize* | *jeopardize* |
| *legalize* | *liquidize* | *materialize* | *maximize* | *minimize* |
| *mobilize* | *modernize* | *monopolize* | *moralize* | *motorize* |
| *nationalize* | *naturalize* | *neutralize* | *normalize* | *optimize* |
| *organize* | *ostracize* | *patronize* | *personalize* | *polarize* |
| *pressurize* | *publicize* | *recognize* | *regularize* | *revitalize* |
| *romanticize* | *scandalize* | *scrutinize* | *sensationalize* | *sensitize* |
| *serialize* | *socialize* | *specialize* | *stabilize* | *standardize* |
| *sterilize* | *stylize* | *sympathize* | *terrorize* | *tranquillize* |
| *trivialize* | *vandalize* | *victimize* | *visualize* | |

ise- گەرچە ئارقا قوشۇمچە بولمىسىمۇ ئىراق ئارقا قوشۇمچە ize- بىلەن ئوخشاش رولى بولىدۇ:

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| *advertise* | *advise* | *comprise* | *compromise* | *despise* |
| *devise* | *disguise* | *enterprise* | *exercise* | *improvise* |
| *promise* | *revise* | *supervise* | *surprise* | *televise* |

**-ate:**

بۇ ئارقا قوشۇمچە يۇقىرىدىكىلارغا ئوخشاش رولى بولىدۇ. /eit/ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. ئۇ ation- غا ئۆزگىرىشى بىلەن ئابستراكت ئىسىملار ياسىلىدۇ، ھەممە /eiʃn/ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. بۇ ئارقا قوشۇمچە بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەرنىڭ بەزىلىرى ئاددىي ئىسىم ۋە سۈپەتلەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. مەسىلەن:

*origin ~ originate* *alien ~ alienate*

بىراق بۇلارنىڭ كۆپ قىسمىنى بۇنداق ياساشقا بولمايدۇ. تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا بۇ ئارقا قوشۇمچە بىلەن ئاخىرلاشقان پېئىللارنىڭ /ət/ تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ماس ئىسىم ۋە سۈپەت شەكىللىرى بولىدۇ:

| /eit/ | /ət/ | /ət/ | /eit/ | /ət/ | /ət/ |
|---|---|---|---|---|---|
| **VERB** | **ADJECTIVE** | **NOUN** | **VERB** | **ADJECTIVE** | **NOUN** |
| *advocate* | | *an advocate* | *degenerate* | *degenerate* | *a degenerate* |
| *alternate* | *alternate* | | *delegate* | *delegate* | *a delegate* |
| *appropriate* | *appropriate* | | *deliberate* | *deliberate* | |
| *approximate* | *approximate* | | *elaborate* | *elaborate* | |
| *articulate* | *articulate* | | *estimate* | | *an estimate* |
| *associate* | *associate* | *an associate* | *intimate* | *intimate* | *an intimate* |
| *co-ordinate* | | *a co-ordinate* | *moderate* | *moderate* | *a moderate* |

ate- بىلەن ئاخىرلاشقان پېئىللاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

accelerate accommodate accumulate activate adjudicate advocate
affiliate aggravate* alienate alleviate allocate alternate
anticipate appropriate articulate assassinate compensate domesticate
associate deliberate eradicate impersonate irrigate radiate
automate demonstrate estimate indicate irritate recapitulate
captivate depreciate evaluate indoctrinate isolate repudiate
collaborate designate exaggerate infiltrate legislate retaliate
complicate deteriorate exterminate inflate liquidate rotate
concentrate detonate fabricate innovate masturbate segregate
confiscate distintegrate facilitate inoculate moderate separate
compensate domesticate fascinate instigate operate simulate
congregate dominate generate insinuate orientate stimulate
contaminate educate gesticulate integrate originate terminate
contemplate elaborate gravitate interrogate penetrate tolerate
co-operate eliminate hibernate intimate perpetuate validate
co-ordinate emigrate humiliate intimidate prefabricate violate
deflate emulate illuminate invalidate proliferate delegate
enumerate imitate investigate propagate

## 28. ئالدى قوشۇمچىلار Prefixes

**(a)** ئالدى قوشۇمچە en- ياكى em- ئۆتۈملۈك پېئىللارنى ياساشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى:

*embitter* *endear* *enforce* *enlarge* *enable*
*enact* *embody* *enchant* *encircle* *enclose*
*encourage* *endanger* *empower* *enlighten* *enliven*
*enrich* *ensure* *entangle* *entitle* *entrust*

(b) تۆۋەندىكى ئالدى قوشۇمچىلار مەۋجۇت پېئىللارنىڭ ئالدىغا قوشۇلۇپ، يېڭىچە مەنىلەرنى بېرىدىغان پېئىللارنى ياسايدۇ:

| ئالدى قوشۇمچە Prefix | Meaning مەنىسى | Examples مىساللار |
|---|---|---|
| **re-** | again, a second time | rebuild, re-elect, reopen, reorder |
| **fore-** | happening before | foresee, foretell, forewarn |
| **co-** | accompanying, together | co-exist, co-operate |
| **out-** | more than | outgrow, outlive, outweigh |
| **over-** | too much | overcharge, overeat, overindulge |
| **under-** | too little | underachieve, undercook, underpay |
| **un-** | removing, reversing | undo, unpack, untie, unwrap |
| **de-** | removing, reversing | defrost (a refrigerator), decode |
| **dis-** | removing, reversing | disconnect, discourage, disinfect |
| **mis** | using wrongly, badly | miscalculate, mislead, misuse |

(c) ئىنگلىز تىلىدىكى نۇرغۇن قوللىنىشچان پېئىللار لاتىن تىلىدىن كىرگەن سۆزلەرنىڭ تومۇرىغا تۆۋەندىكى لاتىن تىلىدىكى ئالدى قوشۇمچىلارنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن:

**trans-** **(**=across**)** + **-mit** (=send) transmit
**pre-** (=before) + **-fer** (=carry) prefer
**ex-** (=out) + **-clude** (=close) exclude
**ob-** (=against) + **-ject** (=throw) object
**inter-** (=between) + **-rupt** (=break) interrupt
**de-** (=about) + **-scribe** (=write) describe
**sub-** (=under) + **-port** (=carry) support
**ad-** **(=towards)** + **-tain** (=hold) attain

# 6· پېئىل زامانلىرى Verb tenses

بۇ بابتا پېئىل سۆز بىرىكمىسى، بولۇپمۇ جۈملىدە خەۋەر رولىنى ئۆتەيدىغان چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەنىسى، زامان، مەيىل ئالاھىدىلىكلىرى ۋە ئىشلىتىلىشى، V بابتا مورفولوگىيىلىك ئالاھىدىلىكى ئوتتۇرىغا قويۇلغان تۈپ پېئىل، تۈس پېئىل ۋە مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ھەرقايىسى زامانلاردا قوللىنىلىشى قاتارلىقلار مۇھاكىمە قىلىنىدۇ.

# Verb tenses   پېئىل زامانلىرى

زامان پەقەت جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلىكىنى تەشكىل قىلىدىغان پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە كۆرۈلىدىغان، شەيئىلەر ھەرىكىتىنىڭ يۈز بېرىش ئەھۋالىنى ۋاقىت نۇقتىسىدىن ئەكس ئەتتۈرىدىغان گىراماتىكىلىق شەكىل.

پېئىل زامانلىرىنى چۈشىنىش ۋە ئىشلىتىشنى ئاۋۋال ۋاقىتنىڭ نەزىرىيە جەھەتتىن زامان چەكسىزلىكىدىكى بىر تۈز سىزىققا ئوخشايدىغانلىقىنى، ھازىر يۈز بېرىۋاتقان ياكى مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان، ئۆتمۈشتە يۈزبەرگەن ياكى مەۋجۇت بولغان ۋە كەلگۈسىدە يۈز بېرىش ياكى مەۋجۇت بولۇش ئېھتىمالى بولغان ئىش- ھەرىكەت ياكى مەۋجۇدىيەتنىڭ دەل مۇشۇ تۈز سىزىق ئۈستىدە بولىدىغانلىقىنى ئويلىشىشتىن باشلاش نىسبەتەن ئاقىلانىلىق بولسا كېرەك. ھازىرقى پەيتتىكى ئالغا سىلجىۋاتقان ھەرقانداق نەرسە كەلگۈسىگە، كەينىمىزدىكى ھەرقانداق نەرسە ئۆتمۈشكە مەنسۇپ بولىدۇ:




ئىنگلىزتىلىدىكى ئىش- ھەرىكەتلەرمۇ خۇددى ئۇيغۇر تىلىدەك پەقەت ھەرىكەت سۆزلىرى ئارقىلىقلا زامان، ماكان، سان ۋە شەخس مۇناسىۋەتلىرىنى ۋايىغا يەتكۈزۈپ تەسۋىرلەپ بېرەلەيدىغان مۇكەممەل جانلىق تىللارغا ئوخشاش مۇشۇنداق ئۈچ خىل زاماندىكى خىلمۇخىل ئىپادىلەش شەكىللىرى ئارقىلىق ۋايىغا يەتكۈزۈپ تەسۋىرلىنىدۇ. ئوخشىمايدىغان يېرى شۇكى، بۇ تىلدا ھەر بىر زاماندىكى خىلمۇخىل شەكىللەر ئەتراپلىق تەتقىقات پۇرسىتىگە ئېرىشەلىگەچكىمكىن، ئۆگەنگۈچىنى تەڭقىسلىقتا قويىدىغان مەسىلىلەر بىرقەدەر ئاز ئۇچرايدۇ. ھەربىر زاماندىكى خىلمۇخىل شەكىللەرنىڭ ياردەمچى پېئىللار تەركىبى بىرقەدەر تۇراقلىق. ئۆگەنگۈچى پەقەت ھەربىر شەكىل تەركىبىدىكى نىسبەتەن تۇراقلىق بولغان ياردەمچى تەركىبلەرنى ئەستە ساقلاپ، دادىللىق بىلەن باشقا ئۆزگىرىشچان تەركىبلەرنى ئالماشتۇرسىلا كۆڭۈلدىكىدەك زامان شەكىللىرىگە ئېرىشەلەيدۇ.

ئىنگلىز تىلىدا يۇقىرىدىكى ئۈچ زامان ۋە تۈس پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىنى ئاساس قىلىپ تۈزۈلىدىغان، شەرتلىك زامان قاتارلىقلارنىڭ تۆت خىلدىن شەكلى بولۇپ، ئۇلار ئاددىيتىكى شەكلى، ئىزچىل شەكلى، پۈتكەن شەكلى ۋە پۈتكەن ئىزچىل شەكلىدىن ئىبارەت. بۇلارنىڭ ھەر بىرىنىڭ يەنە مەجھۇل دەرىجىسى بولىدۇ.

تۆۋەندە ھەربىر خىل زامان ئاساسىدا مەيدانغا كەلگەن 16 خىل زامان شەكىللىرىنىڭ ئەسلى دەرىجە قۇرۇلمىسى بېرىلدى:

تۆۋەندىكىلەردىن V پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلىنى، Vs پېئىللارنىڭ –s شەكلىنى(جۈملە ئىگىسى ئۈچىنچى شەخس بىرلىك بولغاندىلا ئىشلىتىلىدۇ)، Ved1 ئۆتكەن زامان شەكلىنى، Ved2 ئۆتكەن زامان تارماق شەكلىنى، V-ing ئىزچىل شەكلىنى كۆرسىتىدۇ.

| زامان<br>Tenses | ئاددىيتىكى شەكلى<br>Simple | ئىزچىل شەكلى<br>Continuous | پۈتكەن شەكلى<br>Perfect | پۈتكەن ئىزچىل شەكلى<br>Perfect continuous |
|---|---|---|---|---|
| ھازىرقى<br>**Present** | **V(s)**<br>He *moves* | **am/is/are+V-*ing***<br>He *is moving* | **have/has+V-*ed*$_2$**<br>He *has moved* | **have/has+been+V-*ing***<br>He *has been moving* |
| ئۆتكەن<br>**Past** | **V-*ed*$_1$**<br>He *moved* | **was/were+V-*ing***<br>He *was moving* | **had + V-*ed*$_2$**<br>He *had moved* | **had + been + V-*ing***<br>He *had been moving* |
| كەلگۈسى<br>**Future** | **will + V**<br>He *will move* | **will + be + V-*ing***<br>He *will be moving* | **will+have + V-*ed*$_2$**<br>He *will have moved* | **will+have+been+V-*ing***<br>He *will have been moving* |
| شەرتلىك<br>**Conditional** | **would+ V**<br>He *would move* | **would+be +V-*ing***<br>He *would be moving* | **would+have+V-*ed*$_2$**<br>He *would have moved* | **would+have+been+V-*ing***<br>He *would have been moving* |

# 6. *Verb tenses*

تۆۋەندە يۇقىرىدىكى 16 خىل زامان شەكىللىرىنىڭ مەجھۇل دەرىجە قۇرۇلمىسى بېرىلدى:

| زامان<br>**Tenses** | ئادەتتىكى شەكلى<br>**Simple** | ئىزچىل شەكلى<br>**Continuous** | پۈتكەن شەكلى<br>**Perfect** | پۈتكەن ئىزچىل شەكلى<br>**Perfect continuous** |
|---|---|---|---|---|
| هازىرقى<br>**Present** | **am/is/are+V-$ed_2$**<br>It *is moved* | **am/is/are+being+V-$ed_2$**<br>It *is being moved* | **have/has+been+V-$ed_2$**<br>It *has been moved* | **have/has+been+being+V-$ed_2$**<br>It *has been being moved* |
| ئۆتكەن<br>**Past** | **was/were+V-$ed_2$**<br>It *was moved* | **was/were+being+V-$ed_2$**<br>It *was being moved* | **had+been+V-$ed_2$**<br>It *had been moved* | **had+been+being+ V-$ed_2$**<br>It *had been being moved* |
| كەلگۈسى<br>**Future** | **will+be+ V-$ed_2$**<br>It *will be moved* | **will+be+being+V-$ed_2$**<br>It *will be being moved* | **will+have+been+V-$ed_2$**<br>It *will have been moved* | **will+have+been+being+V-$ed_2$**<br>It *will have been being moved* |
| شەرتلىك<br>**Conditional** | **would+be+V-$ed_2$**<br>It *would be moved* | **would+be+ being+V-$ed_2$**<br>It *would be being moved* | **would+have+been+V-$ed_2$**<br>It *would have been moved* | **would+have+been+being+V-$ed_2$**<br>It *would have been being moved* |

**يۇقىرىدىكى كۆرسەتمە ۋە جەدۋەلدىكى زامان شەكىللىرىنى پېئىللارغا تەدبىقلاپ ئۆز ئارا مۇناسىۋەتلەشتۈرگەندە شۇنى هېس قىلىشقا بولىدۇ، ئەگەر بىرەر نەرسە ياكى ئىش-هەرىكەت هازىرنىڭ ئۆزىدە مەۋجۇت بولغانىكەن، ئۇنىڭ ئۆتمۈشتىكى ۋە كەلگۈسىدىكى مەۋجۇتلىقىنىمۇ نەزەردىن ساقىت قىلىۋېتىشكە بولمايدۇ. مەسىلەن:**

Paris stands on the River Seine. (پارىژ سېنا دەرياسى ئۈستىدە قەد كۆتۈرۈپ تۇرىدۇ.)

**بۇ جۈملىدە مەۋجۇدىيەتنىڭ هازىرقى ئەھۋالى ئوتتۇرىغا قويۇلغان، ئوخشاشلا بۇجۈملىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئەھۋال نۇرغۇن ئەسىرلەر ئىلگىرىمۇ مەۋجۇت ئىدى، شۇنداقلا ئۇ كەلگۈسىدە يەنە نۇرغۇن ئەسىر مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋشى مۇمكىن. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، هازىرقى زامان باشقا زامانلارغا قارىغاندا ئەڭ ئادەتتىكىچە ھەم بەلگىسىز بىر كاتېگورىيە هېسابلىنىدۇ. تۆۋەندىكى مىساللار ئارقىلىق ئۇنى باشقا زامانلار بىلەن سېلىشتۇرغاندا، [1]- جۈملە ئادەتتىكى بىر جۈملە بولۇپ، ئۇنى هازىرغىمۇ، ئۆتمۈشكىمۇ ۋە كەلگۈسىگىمۇ تەدبىقلاشقا بولىدۇ، بىراق [2]-جۈملە ۋاقىت جەھەتتىن خېلىلا چەكلىملىك بولۇپ، ئۇنى هازىر ۋە كەلگۈسىگە تەدبىقلاشقا بولمايدۇ، [3]- جۈملىنى پەقەت كەلگۈسىگىلا تەدبىقلاشقا بولىدۇ، ئۆتمۈش ۋە هازىرغا تەدبىقلىغىلى بولمايدۇ:**

John (usually) spends a lot of money. (جون (ئادەتتە) بەك كۆپ پۇل خەجلەيدۇ.) [1]
John spent a lot of money . (جون بەك كۆپ پۇل خەجلىدى.) [2]
John will spend a lot of money. (جون بەك كۆپ پۇل خەجلەيدىغان بولدى.) [3]

**مورفولوگىيىلىك نۇقتىدىن، پېئىللارنىڭ ئادەتتە هازىرقى ۋە ئۆتكەن زامان شەكىللىرى بولىدۇ، بىراق كەلگۈسى زامان شەكىللىرى بولمايدۇ. مەنە جەھەتتىن كەلگۈسىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغاندەك، پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە تۈس پېئىللاردىن پايدىلىنىلىدۇ.**

**پېئىل زامانلىرى مەنە جەھەتتىن ئىككى بۆلەكتىن تەركىب تاپىدۇ، بىرى ۋاقىت، يەنە بىرى مەيلدىن ئىبارەت.**

**ۋاقىت- ئىش- هەرىكەتنىڭ يۈز بېرىدىغان ياكى مەلۇم شەيئىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ۋاقتى**

**مەيل- ئىش- هەرىكەتنىڭ ئېلىپ بېرىلىش يۈسۈنلىرىغا بولغان پوزىتسىيە، شەيئىلەر هەرىكىتىنى كۆزىتىش، كۆرۈش ۋە چۈشىنىش ئۇسۇلى**

**ۋاقىت جەھەتتە هازىرقى، ئۆتكەن ياكى كەلگۈسى زامان ئىكەنلىكى، مەلۇم بىر ۋاقىت نۇقتىسى ياكى ۋاقىت بۆلىكى ئىكەنلىكى ، شۇ بىر بۆلۈك ۋاقىت ئاخىرلاشقان ياكى ئاخىرلاشمىغانلىقى تەكشۈرۈلىدۇ.**

| **Point of time** ۋاقىت نوقتىسى | **Period** ۋاقىت بۆلىكى | |
|---|---|---|
| | ***incomplete*** ئاخىرلاشمىغان | ***complete*** ئاخىرلاشقان |
| They went upstairs.<br>(ئۇلار ئۈستىگە چىقتى.) | They had been working.<br>(ئۇلار ئىشلەپ كېلىۋاتقان ئىدى.) | He waited patiently until six.<br>(ئۇ سائەت ئالتىگىچە ساقلىدى.) |

**مەيل جەھەتتە، ئىش- هەرىكەت توغرىسىدىكى كۆز قاراشنى جايىدا ئەكس ئەتتۈرەلەيدىغان پېئىل شەكلى تاللىنىدۇ:**

| Action incomplete ئاخىرلاشمىغان ھەرىكەت | Definitely past ئېنىق ئۆتمۈش | Sometime before now ئازراق ۋاقىت ئىلگىرى |
|---|---|---|
| She was feeling tired.<br>(ئۇ چارچاش ھېس قىلىۋاتاتتى) | They went upstairs. | Somebody has drunk my soup.<br>(بىرسى شورپامنى ئىچىۋاپتۇ.) |

ئەزەلدىن ھەقىقەت دەپ قارىلىپ كەلگەن ئىش-ھەرىكەتلەرگە ھېچقانداق پوزىتسىيە ئىپادىلىمەسلىكى مۇمكىن:

It rains a lot in Urumqi. (ئۈرۈمچىدە يامغۇر كۆپ ياغىدۇ.)

ئىش-ھەرىكەتكە تۇتقان پوزىتسىيە كەلگۈسى توغرىسىدا پاراڭلاشقاندا ناھايىتى چوڭ رول ئوينايدۇ:

It may rain. (يامغۇر يېغىشى مۇمكىن.) <پەرەز ئوتتۇرىغا قويۇلغان>
It is going to rain. (يامغۇر يېغىش ئالدىدا تۇرۇۋاتىدۇ.) <تۇرلۇك بىشارەتلەر ئاساسىدا ئېيتىلغان>
It will rain. (يامغۇر ياغىدۇ.) <كەلگۈسىدىكى ھادىسە پاكىتقا ئوخشىتىلىپ ئېيتىلغان>

# Present tenses ھازىرقى زامان

## 1. ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى Present simple tense

ۋاقىت- ۋاقىت ئوتتۇرىغا قويۇلماسلىقى، ھەرۋاقىت ياكى ھەرقانداق بىر ۋاقىت بولۇشى مۇمكىن، بىراق ئالاھىدە كۆرسىتىلگەن كونكرېت ۋاقىت بولمايدۇ.
مەيىل- ھېچقانداق پوزىتسىيە ئىپادىلەنمەسلىكى مۇمكىن. ھازىرقى ئەھۋال، ئادەت خاراكتېرلىك ھەرىكەت ياكى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە باشلىنىپ ئاخىرلىشىپ بولىدىغان ئىش-ھەرىكەتنى ئوتتۇرىغا قويۇش مەقسەت قىلىنىدۇ.




ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى ئىشلىتىلىدىغان ئەھۋاللار:

(a) ئادەتتىكى، ئۇنىۋېرسال، قانۇنىيەت سۈپىتىدىكى ۋە ھەقىقەت توغرىسىدىكى تەسۋىرلەردە، ئىلىم-پەن تەسۋىرلىرىدە ۋە ماقال-تەمسىللەردە ئىشلىتىلىدۇ:

The earth *goes* round the sun. (يەرشارى قۇياشنى ئايلىنىدۇ.)
French people *drink* more wine than English people.
(فرانسىيىلىكلەر ھاراقنى ئەنگلىيىلىكلەردىن كۆپرەك ئىچىدۇ.)
Most of us probably *eat* too much meat. (كۆپىنچىمىز ئېھتىمال گۆشنى بەك يەيمىز.)
*Eat* first and *ask* questions afterwards. (ئاۋۋال تائام ئاندىن كالام.)
If at first you *do not* succeed, try, try, try again. Then *blame* someone.
(دەسلەپ غەلىبە قىلالمىساڭ، ئاۋۋال قايتا-قايتا ئۇرۇنۇپ باققىن، ئاندىن باشقىلارنى ئەيىبلە.)

(b) كىشلەرنىڭ ئادىتى، تەرتىپلىك ۋە ئىزچىل تەكرارلىنىدىغان ھەرىكەت ياكى ئالاھىدىلىكلىرىنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

He *runs* every morning. (ئۇ ھەركۈنى ئەتىگەندە يۈگرەيدۇ.)
I *get up* at six in the morning, and *have* breakfast, then I *go* to school.
(مەن ھەركۈنى ئەتىگەن سائەت ئالتىدە ئورنۇمدىن تۇرىمەن، ناشتا قىلىمەن، ئاندىن مەكتەپكە ماڭىمەن.)

I *live* in a small town near the River Tarim. I *work* at home, but I often *go* abroad on business. I *have* two children; one *is* still at school and the other *goes* to college. I *speak* Uighur, English and German, and I *know* a bit of Japanese. I *don't like* football, but I *enjoy* basketball and volleyball. I *don't smoke*, but I *drink* a lot of tea when I *am* at home.
(مەن تارىم دەرياسى بويىدىكى بىر كىچىك بازاردا تۇرىمەن. ئائىلەمدە ئىشلەيمەن، بىراق دائىم سودا ئىشى بىلەن چەت ئەلگە چىقىپ تۇرىمەن. مېنىڭ ئىككى بالام بار، بىرسى تېخىچە ئوقۇش يېشىدا، يەنە بىرسى ئالىي مەكتەپتە ئوقۇيدۇ. مەن ئۇيغۇرتىلى، ئىنگلىزتىلى ۋە نېمىس تىلىدا سۆزلىشەلەيمەن، مەن يەنە ياپون تىلىدىن ئازراق بىلىمەن. مەن پۇتبولنى ياقتۇرمايمەن، بىراق ۋاسكىتبول، ۋالىبولنى ياخشى كۆرىمەن. مەن تاماكا چەكمەيمەن، بىراق ئۆيدىكى ۋاقتىمدا چاينى بەك كۆپ ئىچىمەن.)

بۇنداق ئەھۋالدا ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە دائىم often، sometimes، always، regularly، never ۋە frequently قاتارلىق ئىزچىللىقنى بىلدۈرىدىغان رەۋىشلەر ئىشلىتىلىدۇ.

(c) ۋاقىت جەدۋىلى قاتارلىقلاردىكى مۇقىم ۋاقىت ياكى ئۆلچەم بويىچە قىلىنىدىغان ئىش- ھەرىكەتلەرنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

There *is* a train to Kashkar from here every day. The next train *leaves at* 13:45.
(بۇ يەردىن ھەركۈنى قەشقەرگە پويىز بار. كېلەركى قېتىملىق پويىز 13:45 دە قوزغىلىدۇ.)

I have been accepted by Berlin University. My course *starts* on Monday.
(مەن بېرلىن ئۇنىۋېرسىتېتىغا قوبۇل قىلىندىم. دەرس دۈشەنبە كۈنى باشلىنىدۇ.)

يۇقىرىقى ئەھۋاللاردا ئىش – ھەرىكەت كەلگۈسىدە يۈز بېرىدىغان ھەرىكەت بولغاچقا will leave ياكى will start نى ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ.

(d) تەجرىبە داۋامىدىكى كۆرسەتمە، ئويۇن ۋە باشقا پائالىيەتلەردىكى نومۇر ياكى چۈشەنچىلەرنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

First I *fill* the beaker with some distilled water. Then I *add* the crystals and the acid.
I *heat* the beaker and in a few seconds the mixture turns deep yellow.
(ئالدى بىلەن مەن ئازراق دېستىللەنگەن سۇ بىلەن بوتۇلكىنى تولدۇرىمەن. ئاندىن كرىستال ۋە كىسلاتانى قوشىمەن. مەن بوتۇلكىنى قىزىتىمەن، بىرقانچە سېكۇنت ئىچىدە بۇ ئارىلاشما قېنىق سېرىق رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.)

At this moment, the actor *enters*. He *goes* over to the actress, and *speak* to her.
(دەل شۇ پەيتتە ئەر ئارتىس كىرىپ كېلىدۇ. ئۇ ئايال ئارتىس تەرەپكە ماڭىدۇ ۋە ئۇنىڭغا سۆزلەيدۇ.)

(e) ھەقىقەت ياكى ئەمەلىيەت توغرىسىدىكى ئېنىقلىما ۋە ئىزاھلاردىكى جۈملە ئىگىسىنىڭ سۈپىتى ۋە ماھىيىتىنى ئېچىپ بېرىشتە، مۇشۇنداق جۈملىلەردە تىلغا ئېلىنغان كىشىلەرنىڭ مىجەز- خۇلقى، سۈپىتى، قابىلىيىتى ۋە ساغلاملىقى توغرىسىدىكى بايانلاردا ئىشلىتىلىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا دائىم پېئىل be ھازىرقى زامان شەكىللىرى am/is/are قاتارلىقلار ئىشلىتىلىدۇ:

The earth *is* round. (يەرشارى يۇمىلاق.) I *am* Uighur. (مەن ئۇيغۇر.)
Pumas *are* large, cat like animals which *are* found in America.
(ئامېرىكا شىرى ئامېرىكىدىن تېپىلغان چوڭ مۈشۈككە ئوخشىشىپ كېتىدىغان ھايۋان.)
She *is* a lazy girl. (ئۇ بىر ھۇرۇن قىزچاق.) It *is not* my dog. (ئۇ مېنىڭ ئىتىم ئەمەس.)
Mr. John *is* a very kind man. (جون ئەپەندى ناھايىتى ئاق كۆڭۈل ئادەم.)
Mr. Abliz *is* a very good teacher. (ئابلىز ئەپەندى ناھايىتى ياخشى بىر ئوقۇتقۇچى.)
How *are* you today? (بۈگۈن ئەھۋالىڭىز قانداقراق؟) I *am* fine, thanks. (ياخشى، رەھمەت.)

(f) شەرت بېقىندى جۈملىلەردە ۋە ھالەت بېقىندى جۈملىلەردە تېخى يۈز بەرمىگەن، كەلگۈسىگە مەنسۇپ ئىش- ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

I will see you if you *are* in Urumqi tomorrow.
(ئەگەر سەن ئەتە ئۈرۈمچىدە بولساڭ سەن بىلەن كۆرۈشىمەن.)

You can come here whenever you *have* free time.
(قاچان بوش ۋاقتىڭىز بولسا شۇ چاغدا كەلسىڭىز بولىدۇ.)
I shall wait for her until she *comes*. (مەن ئۇ كەلگۈچە ساقلايمەن.)
We must find it wherever it *is*. (ئۇ نەدە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۇنى تېپىشىمىز كېرەك.)

**(g)** بۇيرۇق جۈملىلەر ۋە ئىمكانىيەت، بۇيرۇق ۋە ئېھتىماللىقنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان تۈس پېئىل can، must، may قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان جۈملىلەرنىمۇ ھازىرقى زاماندىكى ئىش- ھەرىكەتلەرنى، ئىمكانىيەت ياكى ئېھتىماللىقلارنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

Let' (let us) *go*! (ماڭايلى!) Take care! (ئۆزىڭىزنى ئاسراڭ!)
I *must go* now. (مەن ھازىر مېڭىشىم كېرەك.) *Can* you *come* here? (بۇ ياققا كېلەلەمسىز؟)
He *may not come*. (ئۇ كەلمەسلىكى مۇمكىن.) *Hit* the road. (سەپەرنى باشلايلى.)

**(h)** مەۋجۇت نەرسىلەرنىڭ باھاسى، سانى ۋە مىقدارى قاتارلىقلارنى سورىغاندا ياكى جاۋاب قايتۇرغاندا دائىم پېئىل be نىڭ am/is/are قاتارلىق شەكىللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى ئىشلىتىلىدۇ:

How much *is* it? (ئۇ قانچە پۇل؟) Is that all? (ھەممىسى شۇمۇ (بولىدىمۇ)؟)

**(i)** مەلۇم نەرسىنىڭ مەلۇم ئورۇندىكى مەۋجۇتلۇقىنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا ياكى سوراشتا there is/are شەكلى بىلەن كېلىدىغان ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى ئىشلىتىلىدۇ (بۇنداق جۈملىلەردە am ئىشلىتىلمەيدۇ):

*Is* there any milk in the bottle? (بوتۇلكىدا ئازراق سۈت بارمىكەن؟)
No, there *is not* any milk in the bottle, there *is* some in the glass.
(ياق، بوتۇلكىدا ئازراقمۇ يوقكەن، ئىستاكاندا ئازراق باركەن.)
There *are* ten people in our family. (ئائىلىمىزدە ئون ئادەم بار.)

**ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئىشلىتىلىدىغان ئاساسلىق پېئىل شەكىللىرى قۇرۇلمىسى**

**(a)** ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئەگەر مۇستەقىل پېئىللارنى ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە بايان شەكلىدە دائىم پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلى ئىشلىتىلىدۇ، ئەگەر جۈملىنىڭ ئىگىسى ئۈچىنچى شەخس بىرلىك بولۇپ قالسا، مۇستەقىل پېئىللارنىڭ s- شەكلى ئىشلىتىلىدۇ:

I/We/You/They/ Mary and John + *V*
He/She/It/ Mary/(The plane/…) + ***Vs***
I/We/You/They/ He/She/It/… + ***can*** + ***V***
} بايان شەكلى

e.g. I *go* to school in the morning. (مەن ئەتىگىنى مەكتەپكە بارىمەن.)
Mary *goes* to school in the morning.(مارىي ئەتىگىنى مەكتەپكە بارىدۇ.)
They *can go* now. (ئۇلار ھازىر ماڭالايدۇ.)

ئىنكار شەكلىدە do ياكى does نىڭ كەينىگە not قوشۇلۇپ ئىگىنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ، مۇستەقىل پېئىل ئەسلى شەكلىدە كېلىدۇ. قىسقارتىلما شەكلىدە مۇستەقىل پېئىلدىن باشلاپ ئىشلىتىلمەيدۇ:

I/We/You/They/ Mary and John + ***do not /don't*** + ***V***
He/She/It/ Mary/(The plane/…) + ***does not / doesn't***+ ***V***
I/We/You/They/ He/She/It/… + ***cann't / cannot*** + ***V***
} بولۇشسىز بايان شەكلى

e.g. I *don't go* to school in the morning. (مەن ئەتىگىنى مەكتەپكە بارمايمەن.)
Mary *doesn't go* to school in the morning. (مارىي ئەتىگىنى مەكتەپكە بارمايدۇ.)
They *can't go* now. (ئۇلار ھازىر ماڭالمايدۇ.)

سوراق شەكىللىرىدە مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئورنى ئۆزگەرمەيدۇ ھەمدە ئەسلى شەكلىدە كېلىدۇ (s- شەكلى كەلمەيدۇ). جۈملىنىڭ ئىگىسىنىڭ ئالدىغا دائىم do ياكى does قوشۇلىدۇ:

***Do*** + I/we/you/they/Mary and John +***V ?***
***Does*** + He/She/It/ Mary/(The plane/…) + ***V*** ?
***Can*** + I/We/You/They/ He/She/It/… + ***V***
} سوراق شەكلى

e.g. *Do* I *go* to school in the morning? (مەن ئەتىگىنى مەكتەپكە بارامدىمەن؟)

*Does* Mary *go* to school in the morning. (مارىي ئەتىگىنى مەكتەپكە بارامدۇ؟)

*Can* I *go* home? (مەن قايتىسام بولامدۇ؟)

**بولۇشسىز سوراق شەكلى**

***Do*** + I/we/you/they/Mary and John + ***not*** + ***V ?***
***Don't*** + I/we/you/they/Mary and John + ***V ?***

***Does*** + He/She/It/ Mary/(The plane/…) + ***not*** + ***V*** ?
***Doesn't*** + He/She/It/ Mary/(The plane/…) + ***V*** ?

***Can*** I/We/You/They/ He/She/It/…***not*** + ***V*** ?
***Can't*** I/We/You/They/ He/She/It/… + ***V*** ?

e.g. *Don't* you *go?* (ماڭماسەن؟)

*Doesn't* she *go*? (ئۇ ماڭمامدۇ؟) *Can't* he *go*? (ئۇ ماڭالمامدىكەن؟)

(**b**) هازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئەگەر تۈپ پېئىللاردىن be ۋە have قاتارلىقلارنى ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە، بولۇشلۇق بايان جۈملىلەردە ئۇلارنىڭ ئىگىگە ماس كېلىدىغان شەكىللىرى ئىگىنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ، بولۇشسىز بايان جۈملىلەردە بۇ تۈپ پېئىللارنىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ، not نىڭ قىسقارتىلمىسى ئۈچۈن n't ئىشلىتىلىشمۇ بولىدۇ، بىراق am بىلەن not قىسقارتىلماي ئىشلىتىلىدۇ:

**بايان شەكلى**

I***'m / am / have*** …
We/You/They/ Mary and John***'re / are /'ve / have*** …
He/She/It/ Mary/(The plane/…)'***s / is /has*** …

e.g. I *am* a student. (مەن ئوقۇغۇچى.)

We *have* a car. (بىزدە بىر ماشىنا بار.) She'*is* English. (ئۇ ئىنگلىز.)

**بولۇشسىز شەكلى**

I'***m not / am not / have not / haven't***
We/You/They'***er not / aren't /are not /haven't / have not***…
He/She/It/ Mary***'s not / is not / isn't / has not / hasn't***

e.g. He *isn't* a student. (ئۇ ئوقۇغۇچى ئەمەس.) He *hasn't* a book. (ئۇنىڭدا كىتاب يوق.)

سوراق جۈملىلەردە بۇ تۈپ پېئىللار ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، بولۇشسىز سوراق جۈملىدە دائىم قىسقارتىلما شەكلى n't ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

**سوراق شەكلى**

***Am / Have /*** + I …?
***Are / have*** We/You/They/ Mary and John …?
***Is*** / ***has*** He/She/It/ Mary…?

e.g. *Am* I a student? (مەن بىر ئوقۇغۇچىمۇ؟) *Are* they students? (ئۇلار ئوقۇغۇچىلارمۇ؟)

*Is* he a student? (ئۇ ئوقۇغۇچىمۇ؟) *Has* he a book? (ئۇنىڭدا كىتاب بارمۇ؟)

**بولۇشسىز سوراق شەكلى**

***Am*** I ***not …?*** ***Have*** I ***not…?*** ***Haven't*** I…?
***Are / Have*** I/We/You/They/ Mary and John… ***not*** …?
***Aren't / Haven't*** I/We/You/They/ Mary and John …?
***Is / Has*** He/She/It/ Mary/(The plane/…) ***not*** …?
***Isn't / Hasn't*** He/She/It/ Mary/(The plane/…) …?

e.g. *Haven't* they any books? (ئۇلاردا كىتاب يوقمۇ؟)*Isn't* it a book? (ئۇ كىتاب ئەمەسمۇ؟)

(**c**) پېئىل دەرىجىلىرى جەھەتتە يۇقىرىدىكىلەر هازىرقى زامان ئاددىي شەكلىنىڭ ئەسلى دەرىجە شەكىللىرى بولۇپ، بۇلارنىڭ مەجھۇل دەرىجە شەكىللىرىنىڭ ھەممىسىدە چوقۇم پېئىل be نىڭ am/is/are قاتارلىق شەكىللىرىدىن ئىگىگە ماس كېلىدىغان بىرسى چوقۇم كېلىدۇ، ئاندىن ھەرقانداق مۇستەقىل پېئىلنىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى قوشۇلۇپ كېلىدۇ. بولۇشسىز شەكلىدە not پېئىل be نىڭ ماس شەكىللىرىنىڭ كەينىدىن، مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئالدىدىن كېلىدۇ، سوئال شەكلىدە پېئىل be نىڭ ماس شەكىللىرى جۈملە ئىگىسىنىڭ ئالدىغا ئۆتىدۇ، بولۇشسىز سوئال شەكلىدە كۆپىنچە not نىڭ قىسقارتىلمىسى n't ئىشلىتىلىدۇ:

| | |
|---|---|
| I'***m / am*** + ***V-ed***$_2$<br>We/You/They'***er / are*** + ***V-ed***$_2$<br>He/She/It/ Mary'***s*** / ***is*** + ***V-ed***$_2$ | بايان شەكلى |

e.g. They'*re given* some books. (ئۇلارغا بىرقانچە كىتاب بېرىلدى.)

He'*s given* a book. (ئۇنىڭغا كىتاب بېرىلدى.)

| | |
|---|---|
| I'***m not / am not*** + ***V-ed***$_2$<br>We/You/They/ Mary and John…'***re not / are not*** + ***V-ed***$_2$<br>He/She/It/ Mary/(The plane/…)'***s not / isn't / is not*** + ***V-ed***$_2$ | بولۇشسىز شەكلى |

e.g. I *am not given* a book. (ماڭا كىتاب بېرىلمىدى.)

He *isn't given* a book. (ئۇنىڭغا كىتاب بېرىلمىدى.)

| | |
|---|---|
| ***Am*** I + ***V-ed***$_2$ …?<br>***Are*** + We/You/They/ Mary and John …+ ***V-ed***$_2$ …?<br>***Is*** + He/She/It/ Mary/(The plane/…) ...+ ***V-ed***$_2$ …? | سوراق شەكلى |

e.g. *Am* I *given* a book? (ماڭا كىتاب بېرىلدى؟)

*Is* he given a book? (ئۇنىڭغا كىتاب بېرىلدى؟)

| | |
|---|---|
| ***Am*** I + ***not*** + ***V-ed***$_2$ …?<br>***Are*** We/You/They/ Mary and John ... + ***not*** + ***V-ed***$_2$ …?<br>***Aren't***+ We/You/They/ Mary and John ... ***V-ed***$_2$ …?<br>***Is*** + He/She/It/ Mary/(The plane/…) ...+ ***not*** + ***V-ed***$_2$ …?<br>***Isn't*** + He/She/It/ Mary/(The plane/…) ...+ ***V-ed***$_2$ …? | بولۇشسىز سوراق شەكلى |

e.g. *Aren't* they *given* any books? (ئۇلارغا كىتاب بېرىلمىدىمۇ؟)

*Isn't* he *invited* to your wedding? (ئۇ توي مۇراسىمىڭغا تەكلىپ قىلىنمىدىمۇ؟)

## 2. هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى Present continuous tense


**ۋاقىت**- هازىر، سۆزلەۋاتقان پەيت، بۇ ھەپتە دېگەندەك سۆزلىگۈچى مەنسۇپ بولغان بىر بۆلۈك ۋاقىت.


**مەيل**- سۆزلىگۈچى ئاخىرلاشمىغان، پۈتمىگەن، ئىجرا بولۇۋاتقان ۋە سۆزلىگۈچى مەنسۇپ بولۇپ تۇرۇۋاتقان شۇ بىر بۆلۈك ۋاقىت ئىچىدە داۋاملىشىۋاتقان ئىش- ھەرىكەت توغرىسىدا پاراڭلىشىۋاتقان بولىدۇ.

[now هازىر]



(a) هازىرقى ئەھۋال
(b) هازىرقى ئادەت
(c) هازىر يۈزبېرىۋاتقان ھەرىكەت

هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىدە هازىرقى ئەھۋال ياكى ئادەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىل شەكىللىرى ئىشلىتىلمەيدۇ ياكى ناھايىتى ئاز ئۇچرايدۇ. ئىش- ھەرىكەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىللار يۈز بېرىۋاتقان ھالەتتە تەسۋىرلىنىدۇ.

هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئەھۋاللار:

(a) دەل مۇشۇ پەيتتە يۈز بېرىۋاتقان ئىش – ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

What *are* you *doing*? (نېمە قىلىۋاتىسىز؟)

I *am reading* this book. (مەن بۇ كىتابنى ئوقۇۋاتىمەن.)

What is that music you *are playing*? (سەن چېلىۋاتقان قايسى مۇزىكا؟)

(**b**) هازىرقى مۇشۇ بىر بۆلۈك ۋاقىت، يەنى مۇشۇ ھەپتە، بۇ ئاي، بۇ يىل ئىچىدە داۋاملىشىۋاتقان ئىش – ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

What *are* you *doing* nowadays? (مۇشۇ كۈنلەردە سەن نېمە ئىش قىلىۋاتىسەن؟)
Oh, I *am* still *working* at the same place. (مەن تېخىچە ئاشۇ ئورۇندا ئىشلەۋاتىمەن.)
I *am learning* to play the guitar. (مەن گىتار چېلىشنى ئۆگىنىۋاتىمەن.)
*Are* you *taking* lessons? (ساۋاق ئېلىۋاتامسەن؟)
Everyone *is talking* about the movie. (ھەممەيلەن بۇ كىنو توغرىسىدا پاراڭلىشىۋاتىدۇ.)
People *are eating* less meat nowadays.(مۇشۇ كۈنلەردە كىشىلەر گۆشنى ئاز يەۋاتىدۇ.)

(**c**) يېقىن كەلگۈسىدە يۈز بېرىدىغان، پىلانلانغان، ئورۇنلاشتۇرۇلغان ئىش-ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:
I am on holiday at the moment, but I *am starting* a new course next week.
(هازىر مەن دەم ئېلىشتا، بىراق كېلەركى ھەپتە مەن يېڭى دەرسنى باشلايمەن.)
Hurry up! The train *is leaving* (soon). (چاققان بول! پويىز قوزغىلىۋاتىدۇ.)
What *are* you *doing* tomorrow night? (ئەتە كەچتە نېمە ئىش قىلماقچى بولۇۋاتىسىز؟)
I *am having* dinner with John and Todd.(مەن جون ۋە تود بىلەن كەچلىك تاماق يېمەكچى.)

(**d**) سۆزلەۋاتقان ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ھەقىقەت بولىدىغان، بىراق كېيىن ھەقىقەت سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدىغان، ۋاقىتلىق مەۋجۇدىيەتلەرنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:
Tom is normally a sensible man, but he *is being* very stupid at the moment.
(توم ئەسلى بىر سەزگۈر ئادەم ئىدى، بىراق هازىر ئۇ ئەخمەق قىلىنىۋاتىدۇ.)

(**e**) ئايىغى چىقماس ئىشلارنى تەسۋىرلىگەندە ياكى كۆچەيتمە ئىنتوناتسىيىدە بايان قىلغاندا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ئىشلىتىشتە دائىم always، forever، constantly قاتارلىق رەۋىشلەر قوشۇلىدۇ:
She *is* always *trying* to show that she knows more than everyone else.
(ئۇ باشتىن-ئاخىر ئۆزىنىڭ باشقىلاردىن كۆپرەك نەرسە بىلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىشكە ئۇرۇنىۋاتىدۇ.)
I *am* constantly *having* to remind you to tidy up your room.
(مەن ئىزچىل تۈردە ساڭا ياتىقىڭنى رەتلەشنى ئەسكەرتىشكە مەجبۇر بولۇۋاتىمەن.)

(**f**) ئىش – ھەرىكەتنىڭ بارغانسېرى ئۆزگىرىۋاتقانلىقىنى ۋە ئۆزگىرىش جەريانىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:
The weather *is getting* cold day by day. (هاۋا كۈندىن- كۈنگە سوۋۇپ كېتىۋاتىدۇ.)
Why don't you telephone me? *Are* you *forgetting* me?
(نېمىشقا ماڭا تېلېفون قىلمايسەن؟ مېنى ئۇنتۇپ كېتىۋاتامسەن؟)

### هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىللار قۇرۇلمىسى:

(**a**) هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە چوقۇم پېئىل be نىڭ هازىرقى زامان شەكىللىرى am/is/are نىڭ بىرەرسى بىلەن مۇستەقىل پېئىللارنىڭ -ing شەكلى (ئىزچىل شەكلى) بىرلىكتە كېلىدۇ. ئىنكار شەكلىدە am/is/are نىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ. سوراق شەكلىدە am/is/are ئالدىغا ئۆتىدۇ، -wh لىق سوراق جۈملىلەردە -wh لىق سۆزلەر (what، which، who قاتارلىقلار) am/is/are نىڭ ئالدىدا كېلىدۇ:

I*'m / am + V-ing*…
We/You/They… *are / 're + V-ing*…
He/she/it*'s /is + V-ing*…
} بايان شەكلى

e.g. We *are studying* German. (بىز نېمىس تىلى ئۆگىنىۋاتىمىز.)
She *is sleeping*. (ئۇ ئۇخلاۋاتىدۇ.)

I'*m not / am not* + *V-ing*…
We/You/They… *aren't / 're not / are not* + *V-ing*…
He/she/it'*s not / isn't / is not* + *V-ing*… } بولۇشسىز شەكلى

I'*m not sleeping*. (مەن ئۇخلىمايۋاتىمەن.)

*Am* I + *V-ing*…?
*Are* we/you/they…*V-ing*…?
*Is* He/she/it… *V-ing*…? } سوراق شەكلى

*e.g. Am* I *sleeping?* (مەن ئۇخلاۋاتامدىمەن؟)
*Is* he reading a book? (ئۇ كىتاب ئوقۇۋاتامدۇ؟)

*Am* I *not* + *V-ing*…?

*Are* we/you/they… *not* +*V-ing*…?
*Aren't* we/you/they… +*V-ing*…?

*Is* He/she/it…*not* + *V-ing*…?
*Isn't* He/she/it…*not* + *V-ing*…? } بولۇشسىز سوراق شەكلى

e.g. *Aren't* they studying? (ئۇلار ئۆگەنمەيۋاتامدۇ؟)
*Isn't* he reading this book? (ئۇ بۇ كىتابنى ئوقۇمايۋاتامدۇ؟)

(**b**) مەجھۇل دەرىجىدە يۇقىرىدىكى قۇرۇلمىلاردىكى مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئورنىغا ئۇلارنىڭ ed- (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى ئالمىشىدۇ ھەمدە ئالدىغا پېئىل be نىڭ ing- شەكلى being قوشۇلىدۇ. سوراق شەكلىدە am/is/are ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. ئىنكار شەكلىدە am/is/are نىڭ كەينىگە not قوشۇلۇپ كېلىدۇ:

I'*m / am* + *being* + *Ved2*…
We/You/They… *are / 're* + *being* + *Ved2*…
He/she/it'*s /is* + *being* + *Ved2*… } بايان شەكلى

e.g. It *is being read.* (ئۇ ئوقۇلۇۋاتىدۇ)
My car *is being tested.* (ماشىنام سىنىلىۋاتىدۇ.)

I'*m not / am not* + *being* + *Ved2*…
We/You/They… *aren't / 're not / are not* + *being* + *Ved2*…
He/she/it'*s not / isn't / is not* + *being* + *Ved2*… } بولۇشسىز شەكلى

e.g. I'*m not being watched.* (مەن كۆزىتىلمەيۋاتىمەن.)
My car *is not being* tested. (ماشىنام سىنالمايۋاتىدۇ.)

*Am* I + *being* + *Ved2*…?
*Are* we/you/they…*being* + *Ved2*…?
*Is* He/she/it…*being* + *Ved2*…? } سوراق شەكلى

*e.g. Am* I *being watched*? (مەن كۆزىتىلىۋاتامدىمەن؟)
*Is* my car *being tested*? (ماشىنام سىنىلىۋاتامدۇ؟)

*Am* I *not* + *being* + *Ved2*…?

*Are* we/you/they… *not* + *being* + *Ved2*…?
*Aren't* we/you/they… + *being* + *Ved2*…?

*Is* He/she/it…*not* + *being* + *Ved2*…?
*Isn't* He/she/it…*not* + *being* + *Ved2*…? } بولۇشسىز سوراق شەكلى

e.g. ***Aren't*** they *being watched*? (ئۇلار كۆزىتىلمەيۋاتامدۇ؟)
*Isn't* your car *being tested*? (ماشىنىڭىز سىناق قىلىنمايۋاتامدۇ؟)

**هازىرقى زامان ئاددىي شەكلى بىلەن هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىنىڭ پەرقى**




(1) Mary (usually) *lives* alone. (مارىي (ئادەتتە) يالغۇز تۇرىدۇ.)
كۆزىمىز ۋاقىتقا ئەمەس بەلكى مارىيغا تىكىلىدۇ.

(2) At the moment, she *is living* with her parents.
(هازىر ئۇ ئاتا-ئانىسى بىلەن بىللە تۇرىۋاتىدۇ.)
كۆزىمىز مارىيغا ئەمەس، بەلكى ۋاقىت (سىزىقى) قا تىكىلىدۇ.

ئوخشاشلا يەنە جون توغرىسىدىكى تۆۋەندىكى جۈملىلەردىنمۇ يۇقىرىدىكىدەك پەرقلەرنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:
John *is* a bank officer. (جون بىر بانكا خادىمى.) <ئۇنىڭ نېمە ئىش قىلىدىغانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان.>
John *is working* in a bank. (جون بانكىدا ئىشلەۋاتىدۇ.) <جوننىڭ هاياتىدا نېمە ئىش بولىۋاتقانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان.>

ئىككىنچى جۈملە ‘What *is* John *doing* now?’ (جون هازىر نېمە ئىش قىلىۋاتىدۇ؟) دېگەن سوئالنىڭ جاۋابى بولالايدۇ. يەنى ئۇ جوننىڭ ئىلگىرى باشقا ئىش قىلىۋاتقانلىقىنى، هازىرنىڭ ئۆزىدە ئۇ بانكىدا ئىشلەۋاتقان بولسىمۇ، بىراق هازىرقى خىزمىتى ئۇنىڭ مەڭگۈلۈك خىزمىتى ئەمەسلىكىنى، ئۇنىڭ يەنە باشقا ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىش مۇمكىنچىلىكىنىڭمۇ بارلىقىنىمۇ كۆرسىتىپ بېرەلەيدۇ.

**ئىش - هەرىكەتنىڭ جەريانى ياكى ئەهۋالىنى ئىپادىلەيدىغان پېئىللارنىڭ هازىرقى زاماندا ئىشلىتىلىشى**

ئىش-هەرىكەتنىڭ جەريانى (Process) نى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىللار هازىرقى زامان ئاددىي ۋە ئىزچىل شەكىللىرىنىڭ ئىككىلىسىدە ئىشلىتىلىدۇ، بىراق بۇنداق پېئىلنى قايسى زاماندا ئىشلىتىشىمىز ۋاقىت بىلەن جەريانغا ياكى ئەهۋال بىلەن نەتىجىگە قىزىقىشىمىزغا باغلىق بولىدۇ. ئىش - هەرىكەتنىڭ ۋاقتى ياكى جەريانىغا قىزىقساق، بۇنداق پېئىللار ئىزچىل شەكىلدە، ئىش - هەرىكەتنىڭ ئەهۋالى ياكى نەتىجىسىگە قىزىقساق ئاددىي شەكىلدە ئىشلىتىلىدۇ.

ئىش – هەرىكەتنىڭ ئەهۋالى (State) (جەرياننىڭ نەتىجىسى) نى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىللار كۆپىنچە ئاددىي شەكىلدە ئىشلىتىلىدۇ.

Process (جەريان)



He *is eating*.
(ئۇ تاماق يەۋاتىدۇ.)

State (ئەهۋال)



He *is* full!
(ئۇ تويدى!)

Process (جەريان)



His brain *is working*.
(ئۇنىڭ مېڭىسى ئىشلەۋاتىدۇ.)

State (ئەهۋال)




He *has an* opinion!
(ئۇنىڭدا بىر پىكىر بار.)

يۇقىرىدىكى رەسىمدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىش-ھەرىكەتنىڭ جەريانى ئەھۋالى ياكى نەتىجىسى (result) نى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

**have نىڭ ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئىشلىتىلىشى**

ئىگىدارچىلىق مەنىسىدە كەلگەندە ياكى مەلۇم نەرسىنىڭ مەۋجۇتلىقى ياكى بارلىقىنى ئىپادىلىگەندە have دائىم ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە كېلىدۇ:

I *have* a present for you. (مەندە سىزگە بېرىدىغان بىر سوۋغات بار.)

بۇنداق ئەھۋاللاردا ئېغىز تىلىدا ئۇنىڭ ئورنىغا دائىم have got ئالمىشىدۇ، بىراق سوراق ۋە ئىنكار شەكىللىرىدە have نىڭ كەينىگە ئادەتتە got قوشۇلمايدۇ:

I *have got* a present for you. (مەندە سىزگە بىرىدىغان بىر سوۋغات بار.) <بايان شەكلى>
I *have not* a present for you. (مەندە سىزگە بېرىدىغان سوۋغات يوق.) <ئىنكار شەكلى>
*Have* you a present for me? (ماڭا بېرىدىغان سوۋغىتىڭىز بارمۇ؟) <سوراق شەكلى>

have نى يەنە باشقا ئادەتتىكى مۇستەقىل پېئىللارغا ئوخشاش do/does/did لار بىلەن سوراق ۋە ئىنكار شەكىللىرىنى ياساشقا بولىدۇ:

*Do* you *have* a present for me? (ماڭا بېرىدىغان سوۋغىتىڭىز بارمۇ؟) <سوراق شەكلى>
I *don't have* a present for you. (مەندە سىزگە بېرىدىغان سوۋغات يوق.) <ئىنكار شەكلى>
I *have not* a present for you. (مەندە سىزگە بېرىدىغان سوۋغات يوق.) <ئىنكار شەكلى>

have يەنە باشقا نۇرغۇن ئىبارىلەر بىلەن بىرلىكتە يۇقىرىدىكىدەك مەنىلەردىن باشقا مەنىلەر بىلەنمۇ ئىشلىتىلىدۇ، بۇنداق ئەھۋاللاردا ئۇ ھەرقايسى زامانلارنىڭ ئاددىي شەكلىدىمۇ ياكى ئىزچىل شەكلىدىمۇ كېلىۋېرىدۇ. ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئۇ يەنىلا do بىلەن سوراق ۋە ئىنكار شەكىللەرنى ياساپ كېلىدۇ:

What time *are* we *having* dinner tonight? (بۈگۈن كەچ سائەت نەچچىدە تاماق يەيمىز؟)
We went to the party but we didn't have good time.
(بىز زىياپەتكە باردۇق، بىراق كۆڭۈلمىز ئېچىلمىدى.)
Did you have a look at the article I told you about?
(سىز مەن ئېيتقان ھېلىقى ماقالىگە قاراپ باقتىڭىزمۇ؟)
You cannot see John at the moment; he *is having* a bath.
(سىز ھازىر جون بىلەن كۆرۈشەلمەيسىز، ئۇ يۇيۇنىۋاتىدۇ.)

ھەرىكەتنىڭ جەريانى بىلەن ئەھۋالى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى think نىڭ تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل ئىشلىتىلىشىدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:

I *am thinking* about what you said. (مەن سىزنىڭ دېگەنلىرىڭىز توغرىسىدا ئويلاۋاتىمەن.) <مېڭە ئىشلەۋاتىدۇ>
I *think* you are right. (مېنىڭچە سىزنىڭكى توغرا.) <پىكىر تۇغۇلدى>

يەنە تۆۋەندىكى مىساللارمۇ شۇنداق:

I *am falling* in love with her. (مەن ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قېلىۋاتىمەن.) <Process>
I *am* in love with her. = I *love* her. (مەن ئۇنى ياخشى كۆرىمەن.) <Result>
I *am studying* the problem. (مەن مەسىلىنى تەتقىق قىلىۋاتىمەن.) <Process>
At last I *understand* it. (مەن ئاخىرى ئۇنى چۈشەندىم.) <Result>

study غا ئوخشاش دائىم جەريانىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىللار understand گە ئوخشاش كۆپىنچە نەتىجە ياكى ئەھۋالنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىللار بىلەن مەلۇم ماسلىققا ئىگە بولىدۇ:

| **study** | **understand** |
|---|---|
| look at | see |
| listen to | hear |
| touch, feel | feel |
| taste | taste |
| smell (=sniff) | smell |

example:
He *is tasting* the yogurt.(ئۇ قېتىقنى تېتىۋاتىدۇ.)
The yogurt *tastes* sour.(بۇ قېتىق چۈچۈمەل تېتىيدىكەن.)

يۇقىرىدىكى understand ۋە see قاتارلىقلارغا ئوخشاش پېئىللار ئىش-ھەرىكەتنىڭ جەريانىدىن كۆرە ئەھۋالنى ياكى نەتىجىسىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بولغاچقا، ئۇلار دائىم دېگۈدەك ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئىشلىتىلىدۇ، ئۇلاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى تۆۋەندىكىچە:

assume / expect / care / mind / belong to / contain
believe / forget / detest / prefer / have / cost
consider / imagine / envy / regret / hold / hold
feel(=think) / know / fear / want / own / measure
find (=consider) / mean / hate / wish / possess / weigh
suggest / notice / hope / look(=resemble) / differ / exist
suppose / remember / like / represent / stand for / interest
think / understand / love / resemble / (=represent) / matter
apply to / deserve / depend on / seem / appear

ئەسكەرتىش:

يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئادەتتە ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدە ئىشلىتىلىدىغان پېئىللار تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىدە كېلىدۇ:

(a) ئىش - ھەرىكەتنىڭ جەريانىنى تەكىتلىمەكچى بولغاندا:

I have had too much wine; I *am seeing* double.

(مەن ھاراقنى بەك كۆپ ئىچىۋېتىپتىمەن، ھەممە نەرسە قوش كۆرۈنۈۋاتىدۇ.)

(b) يۇقىرىدىكىدەك پېئىللار باشقىچە مەنىدە ئىشلىتىلگەندە:

*Are* you *seeing* Anna tonight? (seeing=meeting) (بۈگۈن كەچتە ئاننا بىلەن كۆرۈشمەكچىمۇسىز؟)

## ھازىرقى زامان شەكىللىرىدە كۆپ ئىشلىتىلىدىغان رەۋىشلەر

ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى قانۇنىيەتلىك، قايتا-قايتا يۈز بېرىدىغان ئادەت خاراكتېرىدىكى ئىش - ھەرىكەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بولغاچقا دائىم ئىزچىللىقنى ئىپادىلەيدىغان تۆۋەندىكىدەك رەۋىشلەر بىلەن بىللە كۆرۈلىدۇ:

*often* *always* *usually* *seldom* *sometimes* *never* *frequently*

ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى سۆزلەۋاتقان پەيتتە يۈز بەرگەن ئىش-ھەرىكەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بولغاچقا، دائىم ھازىرقى ۋاقىتنى ئىپادىلەيدىغان تۆۋەندىكىدەك رەۋىشلەر بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

*now* *at the moment* *today* *and this week*

بىراق بۇ رەۋىشلەر ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى ياكى ئىزچىل شەكلىنى تاللاشنىڭ سەۋەبى بولالمايدۇ. ئۇلار پەقەت قايسى شەكىلنى تاللاشنىڭ سەۋەبى بولالايدىغان ئالاھىدە مۇھىت بىلەن مەلۇم مۇناسىۋەتكە ئىگە بولىدۇ.

باشقىچە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، now ئادەتتە ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى بىلەن ئىشلىتىلىدۇ، بىراق ئۇنى يەنە ئاددىي شەكلى بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

He used to live alone, but *now* he *lives* with his wife.

(ئۇ ئىلگىرى يالغۇز تۇراتتى، بىراق ھازىر ئۇ ئايالى بىلەن بىللە تۇرىدۇ.)

ئوخشاشلا always مۇ دائىم ئاددىي شەكلىدە ئىشلىتىلىدۇ، بىراق ئۇنى يەنە ئىزچىل شەكلىدە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

He *is always giving* me presents. Do you think he loves me?

(ئۇ دائىم ماڭا سوۋغا-سالاملارنى بېرىپ تۇرۇۋاتىدۇ. سېنىڭچە ئۇ مېنى ياخشى كۆرەمدۇ؟)

دېمەك، قايسى زامان شەكلىنى ئىشلىتىش ئالاھىدە بىر رەۋىشنىڭ ئىشلىتىلىشىگە ئەمەس بەلكى ئەھۋالغا تايىنىدۇ.

## ھازىرقى زامان شەكىللىرىنىڭ گېزىت ماقالىلىرىدا ئالاھىدە ئىشلىتىلىشلىرى

گېزىت ماقالىلىرىدا ئۇزۇن سۆز-جۈملىلەرنىڭ ئورنىغا بەزىدە باشقا ھېچقانداق يەرلەردە ئىشلىتىلمەيدىغان ياكى ناھايىتى ئاز ئىشلىتىلىدىغان قىسقارتىلمىلارنى ئىشلىتىدۇ. پېئىللار ماقالىلاردا ناھايىتى ئاز ئىشلىتىلىدۇ، ئەگەر ئۇلار ئىشلىتىلسە، تۆۋەندىكىدەك تەرتىپ شەكىللىنىدۇ:

ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى ئۆتمۈشتىكى ئىش-ھەرىكەتنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

PM *ANNOUNCES* NEW PLAN = The Prime Minister has recently (just) announced…

(باش مىنىستىر يېقىندا ئىپلان قىلدى…)

ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

*U.S. SOLDIERS MOVING TO* = U.S Soldiers are going to move soon to …

(ئامېرىكا ئەسكەرلىرى يېقىندا … غا يۆتكەلمەكچى.)

to بىلەن كېلىدىغان پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىمۇ كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتلەرنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

CHAIRMAN *TO RESIGN* = The Chairman will resign … (He has announced this.)

(رەئىس ئىستىپا بېرىدۇ.) (ئۇ بۇنى ئېلان قىلغان.)

## 3. ھازىرقى زامان پۈتكەن شەكلى Present perfect tense

ۋاقىت- ھازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىر ۋاقىت بىلەن ھازىرغىچە بولغان بىر بۆلۈك ۋاقىت، يېقىندا، ھېللا

مەيىل- سۆزلىگۈچى ھازىرغا سوزۇلغان بىر بۆلۈك ۋاقىتتا يۈز بەرگەن ئىش-ھەرىكەت، ھازىرغىچە داۋاملىشىپ كەلگەن ئەھۋال ياكى ئادەت توغرىسىدا سۆزلەۋاتقان بولىدۇ. قىزىقىش ھەرىكەتنىڭ ئۆزىگە ئەمەس، بەلكى ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسىگە قارىتىلغان بولىدۇ.




### ئاساسلىق ئىشلىتىلىشى

(a) ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتىن ھازىرغا تاقاشقان بىر بۆلۈك ۋاقىت ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ياكى يۈز بەرگەن، بۇنىڭدىن كېيىنمۇ داۋاملىشىش ئېھتىمالى بولغان ئەھۋال، ئادەت ياكى ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ۋاقىتتا تۆۋەندىكى رەۋىشلەر كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ:

| | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|
| *since* | *for…years* | *for those…years* | *all year* | *so for* | *since* | *until* |
| *often* | *every time* | *again and again* | *always* | *seldom* | *over* | *sometimes* |
| *still* | *several times* | *often* | *hardly ever* | *today* | *this morning* | *this month* |
| *this week* | *this year* | *during the year* | *this term* | *this century* | | |




I *have been* an English teacher since 1997.

(مەن 1997-يىلىدىن بېرى ئىنگلىز تىلى ئوقۇتقۇچىسى بولۇپ كەلدىم.)

He *has always been* a good neighbour. (ئۇ بىر ياخشى قوشنا بولۇپ كەلدى.)

She *has visited* her family once a year for ten years.

(ئۇ ئون يىلدىن بېرى ئائىلىسىنى يىلدا بىرقېتىم يوقلاپ كەلدى.)

He *has broken* five vases until now. (ئۇ ھازىرغىچە بەش تەشتەكنى چېقىپ بولدى.)

(**b**) سۆزلىنىۋاتقان ۋاقىتتىن بۇرۇن يۈز بەرگەن ئىش- ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. كونكرېت ۋاقىت تەكىتلەنمەيدۇ، تەكىتلىنىدىغىنى ئىش- ھەرىكەتنىڭ ھازىرغا بولغان تەسىرى ياكى نەتىجىسى بولىدۇ. دائىم رەۋىشلەردىن already، before بىلەن بىللە كېلىدۇ:

He *has come* here twice. (ئۇ بۇيەرگە ئىككى قېتىم كەلگەن.)

I *have seen* him at the car race before. (مەن ئىلگىرى ئۇنى ماشىنا مۇسابىقىسىدە كۆرگەن.)

I *have already bought* a new car. (مەن بىر يېڭى ماشىنا سېتىۋالدىم.)

(**c**) ھېلىلا تاماملانغان ئىش-ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەيدۇ، بىراق ئېنىق ۋاقىت تەكىتلەنمەيدۇ، دائىم رەۋىشلەردىن just بىلەن بىللە كېلىدۇ:

My sister *has* just *finished* her homework. (سىڭلىم تاپشۇرۇقلىرىنى ھېلىلا ئىشلەپ بولدى.)

John *has* just *arrived* in Urumqi. (جون ئۈرۈمچىگە يېقىندىلا يېتىپ كەلدى.)

(**d**) مەلۇم ئىش-ھەرىكەت، ئەھۋال ياكى ئادەتنىڭ يۈز بېرىپ باقمىغان ياكى بولۇپ باقمىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ ھەمدە دائىم رەۋىشلەردىن never، yet بىلەن بىللە كېلىدۇ:

I *have never seen* you. (مەن ئەزەلدىن سىزنى كۆرۈپ باقمىغان.)

He *has never been* a teacher. (ئۇ ئەزەلدىن ئوقۇتقۇچى بولۇپ باقمىغان.)

She *has never got up* before six o'clock.

(ئۇ ئەزەلدىن سائەت ئالتىدىن بۇرۇن ئورنىدىن تۇرۇپ باقمىغان.)

She *hasn't had* lunch *yet.* (ئۇ تېخىچە چۈشلۈك تاماق يېمىدى.)

### ھازىرقى زامان پۈتكەن شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

(**a**) ھازىرقى زامان پۈتكەن شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى قۇرۇلما جەھەتتىن ئىككى بۆلەكتىن تەركىب تاپىدۇ، بىرىنچى بۆلەكتە چوقۇم ياردەمچى پېئىل have فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە كېلىدۇ، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئىككىنچى بۆلەكتە پېئىللارنىڭ ed- (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى كېلىدۇ. ئەگەر جۈملىنىڭ ئىگىسى ئۈچىنچى شەخس بىرلىك بولسا have نىڭ ئورنىغا has ئالمىشىدۇ. سوراق شەكلىدە have ياكى has ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ. ئىنكار شەكلىدە have ياكى has نىڭ ئارقىسىغا not قوشۇلىدۇ:

بايان شەكلى

I/We/You/They/Mary and John… ***'ve / have*** + $V\text{-}ed_2$ …
He/She/It/This/That/Mary…'s / ***has*** + $V\text{-}ed_2$ …

e.g. I *have had* lunch. (مەن چۈشلۈك تاماق يەپ بولدۇم.)

بولۇشسىز شەكلى

I/We/You/They… + ***'ve not / have not / haven't*** + $V\text{-}ed_2$ …
He/She/It/This/That…***'s not*** / ***has not /hasn't*** + $V\text{-}ed_2$ …

e.g. I *have not had* lunch yet. (مەن تېخىچە چۈشلۈك تاماق يېمىدىم.)

سوراق شەكلى

***Have*** + I/we/you/they/Mary and John… + $V\text{-}ed_2$ …?
***Has*** + he/she/it/this/that/Mary… + $V\text{-}ed_2$ …?

e.g. *Have* you *had* lunch? (چۈشلۈك تاماق يېدىڭىزمۇ؟)

بولۇشسىز سوراق شەكلى

***Have*** + I/we/you/they… ***not*** + $V\text{-}ed_2$ …?
***Haven't*** + I/we/you/they… + $V\text{-}ed_2$ …?
***Has*** + he/she/it/this/that/Mary… ***not*** + $V\text{-}ed_2$ …?
***Hasn't*** + he/she/it/this/that/Mary… + $V\text{-}ed_2$ …?

e.g. *Hasn't* he *arrived* yet? (ئۇ تېخى يېتىپ كەلمىدىمۇ؟)

(b) مەجھۇل دەرىجىدە have ياكى has نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) قارىمى شەكلى been قوشۇلىدۇ:

بارلىق شەكلى
I/We/You/They/Mary and John…*'ve / have* + *been* + *V-ed₂*…
He/She/It/This/That/Mary…'s / *has* + *been* + *V-ed₂*…
e.g. I *have been given* a meal. (ماڭا تاماق بېرىلدى.)

بولۇشسىز شەكلى
I/We/You/They… +*'ve not / have not / haven't* + *been* + *V-ed₂*…
He/She/It/This/That…*'s not* / *has not /hasn't* + *been* + *V-ed₂*…
e.g. e.g. I *have not been given* a meal. (ماڭا تاماق بېرىلمىدى.)

سوراق شەكلى
***Have*** + I/we/you/they/Mary and John…+ ***been*** + ***V-ed₂***…?
***Has*** + he/she/it/this/that/Mary…+ ***been*** + ***V-ed₂***…?
e.g. *Have* you *been given* a meal? (ساڭا تاماق بېرىلدىمۇ؟)

بولۇشسىز سوراق شەكلى
***Have*** + I/we/you/they… ***not*** + ***been*** + ***V-ed₂***…?
***Haven't*** + I/we/you/they…+ ***been*** + ***V-ed₂***…?

***Has*** + he/she/it/this/that/Mary… ***not*** + ***been*** + ***V-ed₂***…?
***Hasn't*** + he/she/it/this/that/Mary…+ ***been*** + ***V-ed₂***…?
e.g. *Hasn't* she *been taken* to school? (ئۇ مەكتەپكە ئۆزىتىلمىدىمۇ؟)

## 4. هازىرقى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى Present perfect continuous tense



ۋاقىت- هازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىر ۋاقىت بىلەن هازىرغىچە بولغان مەزگىلدىكى ئېنىق بولمىغان بىر ۋاقىت مەيىل- سۆزلىگۈچى هازىرغا سوزۇلغان بىر بولۇق ۋاقىت ئىچىدە باشلىنىپ تېخى ئاخىرلاشمىغان ياكى هازىرغا قەدەر داۋاملىشىپ كېلىۋاتقان ئىش-ھەرىكەت ياكى ئادەتتە توغرىسىدا سۆزلەۋاتقان بولىدۇ. قىزىقىش ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسىگە ئەمەس، بەلكى ھەرىكەتنىڭ جەريانىغا قارىتىلغان بولىدۇ.




### ئاساسلىق ئىشلىتىلىشى

(a) هازىرقى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى ئۆتكەنكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا باشلىنىپ هازىرغىچە داۋاملىشىۋاتقان، شۇنداقلا يەنە داۋاملىشىش ئېھتىماللىقى بولغان ياكى تەكرار يۈزبەرگەن ئىش-ھەرىكەت ياكى ئادەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. هازىرقى زامان پۈتكەن شەكلىدە ئىشلىتىلىدىغان رەۋىشلەرنىڭ كۆپىنچىسى هازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىدىمۇ ئىشلىتىلىۋېرىدۇ. مەسىلەن:

He *has been sitting* there for hours just staring at the wall.
(ئۇ ئۇ يەردە تامغا تىكىلگىنىچە نەچچە سائەتلەپ ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)

*Have* you *been waiting* long? (ئۇزۇن ساقلاپ قالدىڭىزمۇ؟)

I *have been working on* this problem since nine o'clock this morning and I still haven't solved it.

(مەن بۇ مەسلە ئۈستىدە ئەتىگەن سائەت توققۇزدىن بېرى ئىشلەۋاتىمەن، تېخىچە ھەل قىلىپ بولالمىدىم.)

(b) ھېچقانداق ۋاقىت تەكىتلەنمىگەن يېقىندا داۋام ئېتىۋاتقان ئادەتتىكى ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

I *have been thinking* about competing next year.

(مەن كېلەر يىلى مۇسابىقىلىشىش توغرىسىدا ئويلىنىپ كېلىۋاتىمەن.)

(c) ئۆتكەنكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا باشلانغان، تېخى يېقىندىلا ئاخىرلاشقان ئىش-ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

*Have* you *crying*? Your eyes are red. (يىغلاۋاتقانمىدىڭ؟ كۆزلىرىڭ قىزىرىپ كېتىپتۇ.)

Who *has been drinking* my soup? (i.e. the glass is only half full now)

(شورپامنى كىم ئىچىۋېلىۋاتقاندۇ؟ (يەنى، ئىستاكان ھازىر يېرىم بولۇپ قالغان))

It *has been raining*. (the streets are still wet) (يامغۇر يېغىپ تۇرىدۇ. (يەنى، يوللار ھۆل))

*Have* you *been working* in the garden? (you look tired and your boots are dirty)

(باغدا ئىشلەۋاتامسىز؟ (چارچىغاندەك كۆرۈنىسىز ھەم ئۆتۈكلىرىڭىز مەينەت ئىكەن))




## ھازىرقى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

(a) ھازىرقى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى قۇرۇلما جەھەتتىن ئۈچ بۆلەكتىن تەركىب تاپىدۇ، بىرىنچى بۆلەكتە چوقۇم ياردەمچى پېئىل have فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە كېلىدۇ، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئىككىنچى بۆلەكتە پېئىل be ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been، ئۈچىنچى بۆلەكتە پېئىللارنىڭ ئىزچىل (-ing) شەكلى كېلىدۇ. ئەگەر جۈملىنىڭ ئىگىسى ئۈچىنچى شەخس بىرلىك بولسا have نىڭ ئورنىغا has ئالمىشىدۇ. سوراق شەكلىدە have ياكى has ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ. ئىنكار شەكلىدە have ياكى has نىڭ ئارقىسىغا not قوشۇلىدۇ، بولۇشسىز سوراق شەكلىدە not نىڭ قىسقارتىلمىسى n't نى have ياكى has بىلەن بىللە ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالماشتۇرىمىز:

| | |
|---|---|
| I/We/You/They/Mary and John…*'ve / have* + ***been*** + ***V-ing*** …<br>He/She/It/This/That/Mary…'s / ***has*** + ***been*** + ***V-ing*** … | بايان شەكلى |

e.g. I *have been reading* this book for two hours. (مەن ئىككى سائەتتىن بېرى بۇ كىتابنى ئوقۇۋاتىمەن.)

| | |
|---|---|
| I/We/You/They… +***'ve not / have not / haven't*** + ***been*** + ***V-ing*** …<br>He/She/It/This/That…'***s not*** / ***has not /hasn't*** + ***been*** + ***V-ing*** … | بولۇشسىز شەكلى |

e.g. I *have not been reading* this book recently. (يېقىندىن بېرى مەن بۇ كىتابنى ئوقۇمايۋاتىمەن.)

| | |
|---|---|
| ***Have*** + I/we/you/they/Mary and John…+ ***been*** + ***V-ing*** …?<br>***Has*** + he/she/it/this/that/Mary…+ ***been*** + ***V-ing*** …? | سوراق شەكلى |

e.g. *Have* you *been crying*? Your eyes are red. (يىغلاۋاتقانمىدىڭ؟ كۆزلىرىڭ قىزىرىپ كېتىپتۇ.)

| | |
|---|---|
| ***Have*** + I/we/you/they… ***not*** + ***been*** + ***V-ing*** …?<br>***Haven't*** + I/we/you/they…+ ***been*** + ***V-ing*** …?<br><br>***Has*** + he/she/it/this/that/Mary… ***not*** + ***been*** + ***V-ing*** …?<br>***Hasn't*** + he/she/it/this/that/Mary…+ ***been*** + ***V-ing*** …? | بولۇشسىز سوراق شەكلى |

e.g. *Hasn't* he *been reading* this book recently? (يېقىندىن بېرى ئۇ بۇ كىتابنى ئوقۇمايۋاتامدۇ؟)

(b) مەجھۇل دەرىجىسى تۆت بۆلەكتىن تەركىب تاپىدۇ، have ياكى has نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been قوشۇلىدۇ، ئۇنىڭ كەينىگە ئىزچىل شەكلى being قوشۇلۇپ ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق (Ved2) شەكلى كېلىدۇ:

بايان شەكلى
I/We/You/They/Mary and John…*’ve / have*+***been***+***being***+***V-ed₂***…
He/She/It/This/That/Mary…’s / ***has*** + ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…
e.g. I *have been being given* a meal recently. (يېقىندىن بېرى ماڭا تاماق بېرىلىۋاتىدۇ.)

بولۇشسىز شەكلى
I/We/You/They…+***’ve not /have not /haven’t***+***been***+***being***+***V-ed₂***…
He/She/It/This…’***s not*** / ***has not /hasn’t*** + ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…
e.g. e.g. I *have not been being given* a meal reecently. (يېقىندىن بېرى ماڭا تاماق بېرىلمەيۋاتىدۇ.)

سوراق شەكلى
***Have*** + I/we/you/they + ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…?
***Has*** + he/she/it/this…+ ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…?
e.g. *Have* you *been being given* a meal recently? (يېقىندىن بېرى ساڭا تاماق بېرىلىۋاتامدۇ؟)

بولۇشسىز سوراق شەكلى
***Have*** + I/we/you/they… ***not*** + ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…?
***Haven’t*** + I/we/you/they…+ ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…?

***Has*** + he/she/it/this/Mary… ***not*** + ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…?
***Hasn’t*** + he/she/it/this/Mary…+ ***been*** + ***being***+ ***V-ed₂***…?
e.g. *Haven’t* you *been being given* a meal recently? (يېقىندىن بېرى ساڭا تاماق بېرىلمەيۋاتامدۇ؟)

# Past tenses ئۆتكەن زامان

## 5. ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلى Past simple tense

ۋاقىت- ھازىرقى ( يەنى سۆزلەۋاتقان) ۋاقىتتىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىر ۋاقىت.

مەيىل- سۆزلىگۈچى سۆزلەۋاتقان ۋاقىتتىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا باشلىنىپ ئاخىرلىشىپ بولغان ئىش-ھەرىكەت، مەۋجۇت بولغان ئەھۋال ياكى ئادەت توغرىلىق سۆزلەۋاتقان بولىدۇ.




**ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلىنىڭ مەنىسى ۋە ئىشلىتىلىشى**

ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلى ناھايىتى كۆپ ئىشلىتىلىدىغان شەكىللەرنىڭ بىرى بولۇش سۈپىتى بىلەن تۆۋەندىكى ئىككى خىل مەنە ئامىللىرىنىڭ بىرىكىشىدىن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ:

(a) ئىش-ھەرىكەت ياكى ئەھۋال چوقۇم ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا يۈزبەرگەن بولىدۇ، ھەمدە ئىش-ھەرىكەتنىڭ تاماملانغان ۋاقتى بىلەن ھازىرقى پەيت ئوتتۇرىسىدا بوشلۇق بولىدۇ:

# 6. *Verb tenses*

(**b**) سۆزلىگۈچى ياكى يازغۇچىنىڭ كاللىسىدا چوقۇم ئىش-ھەرىكەت ياكى ئادەت يۈز بەرگەن ياكى مەۋجۇت بولغان ئېنىق بىر ۋاقىت بولۇشى كېرەك.

ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلى ھازىر بىلەن بىۋاستە مۇناسىۋىتى بولمىغان ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا يۈزبەرگەن ياكى تەكرار يۈزبەرگەن ئىش-ھەرىكەت، ئادەت، مەۋجۇتلۇق ياكى تەپسىلاتلارنى بايان قىلغاندا ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

We *left* Kashkar at ten o'clock and *drove* straight to Atush. We *had* lunch there, and then *decided* to go to Aksu. We *found* a small hotel near the station.

(بىز سائەت ئوندا قەشقەردىن يولغا چىقىپ ئاتۇشقا قاراپ ماڭدۇق. بىز ئۇ يەردە چۈشلۈك تاماق يېدۇق، ئاندىن ئاقسۇغا مېڭىشنى قارار قىلدۇق. بىز بېكەتنىڭ يېنىدىن بىر كىچىك مېھمانخانىنى تاپتۇق.)

My brother Yusup died in 1995. He *was* a very kind man. He often *lent* money to other people, and never *asked* them to return it.

(ئاكام يۈسۈپ 1995-يىلى قازا قىلغان. ئۇ ناھايىتى ئاق كۆڭۈل ئادەم ئىدى. ئۇ دائىم باشقىلارغا پۇل ئارىيەت بېرىپ تۇراتتى، بىراق ئۇلاردىن ئۇنى قايتۇرۇشنى تەلەپ قىلىپ باقمىغان ئىدى.)

ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلىدە ھەرىكەتنىڭ جەريانى (يەنى قانچىلىك داۋاملاشقانلىقى) مۇھىم ئورۇندا تۇرمايدۇ:

I *was born* in a little village in Hotan, and *went* to school there until I *was* eighteen.

(مەن خوتەندىكى بىر كىچىك مەھەللىدە تۇغۇلغان، ئون سەككىز ياشقا كىرگۈچە شۇيەردە ئوقۇغان.)

ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلى بىلەن نۇرغۇن ۋاقىتلار ئىلگىرىكى ئىش-ھەرىكەتلەرنى، بىرقانچە مىنۇت ئىلگىرىكى ئىش-ھەرىكەتلەرنى تەسۋىرلەشكە بولىدۇ. بىراق شۇ ئىش ھەرىكەت ئاخىرلاشقان ۋاقىت بىلەن ھازىرقى ۋاقىت ئوتتۇرىسىدا مەلۇم بوشلۇق بولۇشى كېرەك:

The French revolution *broke out* in 1789. (فرانسىيە ئىنقىلابى 1789-يىلى پارتلىغان.)

What *was* that noise? I *didn't hear* anything. (ئۇ نېمە ۋاراڭ-چۇرۇڭ؟ مەن ھېچنىمنى ئاڭلىمىدىم.)

What *did* you *do* at school today? (بۈگۈن مەكتەپتە نېمە ئىش قىلدىڭ؟)

We *watched* a film about Africa. (بىز ئافرىقىغا مۇناسىۋەتلىك بىر كىنو كۆردۇق.)

## ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

ئۆتكەن زامان ئاددىي شەكلىدە ئىش-ھەرىكەت ياكى ئادەتنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا پېئىل سۆز بىرىكمىسى پەقەت پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدىنلا تەركىب تاپىدۇ. سوراق شەكلىدە جۈملە ئىگىسىنىڭ ئالدىغا did قوشۇلىدۇ، ئىنكار شەكلىدە did not ئىشلىتىلىدۇ ۋە ئاساسلىق پېئىل ئەسلى شەكلىدە كېلىدۇ. ئەگەر ئەھۋالنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن پېئىل be نى ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە ئۇنىڭ ئۆتكەن زامان شەكىللىرىدىن was بىلەن were ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە سوراق شەكلىدە ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ. ئىنكار شەكلىدە was not ياكى were not ئىشلىتىلىدۇ:

| Structure | Example | |
|---|---|---|
| I/ we/you/she/he/it/they… ***Ved1***… | e.g. He *went* home. | باريان شەكلى |
| I/ we/you/she/he/it/they… ***could*** + ***V***… | e.g. I *could go* home. | |
| We/You/They… ***were*** … | e.g. We *were* students. (بىز ئوقۇغۇچى ئىدۇق.) | |
| I/She/He/It/Ahmet… ***was*** … | e.g. I *was* a student. (مەن ئوقۇغۇچى ئىدىم.) | |
| I/ we/you/she/he/it/they… ***didn't / did not*** + ***V***… | e.g. I *didn't go*. | بولۇشسىز شەكلى |
| I/we/you/she/he/it/they… ***couldn't/could not*** + ***V***…? | e.g. I *couldn't go*. | |
| We/You/They… ***weren't / were not*** +… | e.g. We *were not* students. | |
| I/She/He/It/Ahmet… ***wasn't / was not*** + … | e.g. He *wasn't* a student. | |
| ***Did*** I/ we/you/she/he/it/they… + ***V***…? | *Did* you *go*? (ماڭدىڭمۇ؟) | سوراق شەكلى |
| ***Could*** I/we/you/she/he/it/they… + ***V***…? | *Could* you *go*? (ماڭالىدىڭمۇ؟) | |
| ***Were*** we/you/they… + …? | e.g. *were* you here? (بۇ يەردىمىدىڭلار؟) | |
| ***Was*** I/he/she/it/Ahmet…? | e.g. *was* he a teacher? (ئۇ ئوقۇتقۇچىمىدى؟) | |

**Did** +I/ we/you/she/he/it/they… **+not** + **V**…?
**Didn't** +I/ we/you/she/he/it/they… + **V**…?
**Could** +I/ we/you/she/he/it/they… **+not** + **V**…?
**Couldn't** +I/ we/you/she/he/it/they… + **V**…?
**Were** + we/you/they… + **not**…?
**Were n't** + we/you/they…?
**Was** + I/he/she/it/Ahmet… **not** …?
**Wasn't** + I/he/she/it/Ahmet…?

} بولۇشسىز سوراق

e.g. *Didn't* he *go*? (ئۇ كەتمىدىمۇ؟) *Couldn't he go*? (ئۇ كېتەلمىدىمۇ؟)
*Weren't* you here? (سىلەر بۇ يەردە ئەمەسمىدىڭلار؟) *Wasn't* he fat? (ئۇ سېمىز ئەمەسمىدى؟)

بۇلارنىڭ مەجھۇل دەرىجە شەكىللىرىدە was ياكى were نىڭ كەينىدىن پېئىللارنىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى ئەگىشىپ كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە was ياكى were ئىگىنىڭ ئالدىغا ئۆتىدۇ. ئىنكار شەكلىدە was not ياكى were not نىڭ كەينىدىن پېئىللارنىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى قوشۇلۇپ كېلىدۇ:

I/He/she/it **was + V-ed**$_2$…
We/You/They… **were + V-ed**$_2$…

} بايان شەكلى

e.g. He *was given* a book. (ئۇنىڭغا بىر كىتاب بېرىلگەن.)

I/He/she/it **wasn't / was not + V-ed**$_2$…
We/You/They… **weren't /were not + V-ed**$_2$…

} بولۇشسىز شەكلى

e.g. He *was not given* a book. (ئۇنىڭغا بىر كىتاب بېرىلمىگەن.)

**Was** I/He/she/it…+ **V-ed**$_2$…?
**Were** we/you/they…+ **V-ed**$_2$…?

} سوراق شەكلى

e.g. *Was* he *given* a book? (ئۇنىڭغا بىر كىتاب بېرىلگەنمۇ؟)

**Was** I/He/she/it…**not + V-ed**$_2$…?
**Wasn't** I/He/she/it… + **V-ed**$_2$…?
**Were** we/you/they… **not + V-ed**$_2$…?
**Weren't** we/you/they… + **V-ed**$_2$…?

} بولۇشسىز سوراق شەكلى

e.g. *Wasn't* he *given* a book? (ئۇنىڭغا بىر كىتاب بېرىلمىگەنمۇ؟)

**used to ۋە would نىڭ ئۆتكەن زامان ئادەتي شەكلدە ئىشلىتىلىشى**

ئەگەر ئۆتمۈشتىكى ئادەت خاراكتېرلىك مەلۇم ئىش-ھەرىكەتلەرنى ئوتتۇرىغا قويماقچى بولساق used to ياكى would نىڭ كەينىگە ئاساسلىق پېئىللار قوشۇلۇپ كېلىدىغان پېئىل سۆز بىرىكمىسى ئىشلىتىلىدۇ:

USED TO / WOULD + MAIN VERB

When I was young, I *used to go* to the volleyball match every Sunday.
(مەن كىچىك ۋاقتىمدا ھەر يەكشەنبە كۈنى ۋالىبول مۇسابىقىسىگە باراتتىم.)

Does John smoke? 'He *used to*, but I think he has given it up.'
(جون تاماكا چېكەمدۇ؟ ئۇ ئىلگىرى چېكەتتى، بىراق مېنىڭچە ھازىر ئۇ تاشلىۋەتتى.)

'What a funny looking cinema!' 'Well, it *used to be* church.'
(نېمە دېگەن غەلىتە كىنوخانا بۇ! ئۇ ئىلگىرى بىر چېركاۋ ئىدى.)

ئەسكەرتىش :

1) ئېنىق بىر بۆلۈك ۋاقىتنى ئىپادىلەيدىغان ئىبارىلەر بىلەن used to نى بىرلىكتە ئىشلىتىشكە بولمايدۇ:

I *used to go* to thas school *when I was a boy.* <ئېنىق بولمىغان ۋاقىت>

(مەن كىچىك ۋاقتىمدا ئۇ مەكتەپكە باراتتىم.)

I *went* to that school *for eight years*. <ئېنىق بىر بۆلۈك ۋاقىت>

(مەن ئۇ مەكتەپكە سەككىز يىل باردىم.)

2) used to ھازىرقى زامان شەكلى بولمىغان بىر تۇراقلىق ئىبارە، يەنى ئۇنىڭ use to دېگەندەك ھازىرقى شەكلى بولمايدۇ. ئۇنىڭ ھازىرقى زاماندىكى ماس شەكلى ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ:

Tom *used to smoke*. ~ He *used to be* a heavy smoker.

(توم تاماكا چېكەتتى.) (توم ئۆتۈپ كەتكەن بىر بەڭگە ئىدى.)

Tom *smokes* heavily. ~ Tom *is* a heavy smoker.

(توم تاماكىنى كۆپ چېكىدۇ.) (توم ئۆتۈپ كەتكەن بىر بەڭگە.)

3) used to نىڭ ئىنكار شەكلى ئۈچۈن never used to ئىشلىتىلىدۇ:

Julia has become very aggressive lately. She *never used to be*.

(جۇلىيە يېقىندىن بېرى ناھايىتى ئۆكتەم بولۇپ قالدى. ئۇ ئەزەلدىن ئۇنداق ئەمەس ئىدى.)

would مۇ used to غا ئوخشاش مەنە بېرىدۇ ھەمدە ھېكايە يېزىقچىلىقىدا كۆپ ئىشلىتىلىدىغان شەكلى ھېسابلىنىدۇ:

Every Sunday evening, Father *would take out* his old tambour and *start* to play ‘Hanlailun’. Children *would listen* quietly. Sometimes Father *would go on* for hours.

(ھەر يەكشەنبە كۈنى ئاتا كونا تەمبۇرنى ئالاتتى- دە «خانلەيلۇن»نى چېلىشقا باشلايتتى. باللار جىمجىت تىڭشايتتى. بەزىدە ئاتا نەچچە سائەتكىچە داۋاملاشتۇراتتى.)

## 6. ئۆتكەن زامان ئىزچىل شەكلى Past continuous tense

**ۋاقىت**- ھازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىرۋاقىت، ھازىردىن سەل ئىلگىرى

**مەيىل**- سۆزلىگۈچى ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا باشلىنىپ ئۆتمۈشتىكى كۆزدە تۇتۇلغان شۇ ۋاقىتتا تېخى ئاخىرلاشمىغان، پۈتمىگەن، ئىجرا بولۇۋاتقان ياكى داۋاملىشىۋاتقان ئىش- ھەرىكەت توغرىسىدا پاراڭلىشىۋاتقان بولىدۇ.




ئۆتكەن زامان ئىزچىل شەكىلدە ئەھۋال ياكى ئادەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىل شەكىللىرى ئاساسەن ئىشلىتىلمەيدۇ ياكى ناھايىتى ئاز ئۇچرايدۇ. ئىش-ھەرىكەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پېئىللار يۈز بېرىۋاتقان ھالەتتە تەسۋىرلىنىدۇ.

ئۆتكەن زامان ئىزچىل شەكلى كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئەھۋاللار:

(a) ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر پەيتتە يۈز بېرىۋاتقان ئىش – ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

What *were* you *doing*? (نېمە قىلىۋاتاتتىڭىز؟)

I *was reading* this book. (مەن بۇ كىتابنى ئوقۇۋاتاتتىم.)

What was that music you *were playing*? (سەن چېلىۋاتقان قايسى مۇزىكا ئىدى؟)

(b) ئۆتمۈشتىكى بىر بۆلۈك ۋاقىت ئىچىدە داۋاملىشىۋاتقان ئىش – ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

What *were* you *doing* those days? (ئاشۇ كۈنلەردە سەن نېمە ئىش قىلىۋاتاتتىڭ؟)
Oh, I *was* still *working* at the same place. (مەن تېخىچە ئاشۇ ئورۇندا ئىشلەۋاتاتتىم.)
I *was learning* to play the guitar. (مەن گىتار چېلىشنى ئۆگىنىۋاتاتتىم.)
*Were* you *taking* lessons? (سەن ساۋاق ئېلىۋاتامتىڭ؟)
Everyone *was talking* about the movie. (ھەممەيلەن بۇ كىنو توغرىسىدا پاراڭلىشىۋاتاتتى.)

(c) ئۆتمۈشتىكى ئىش–ھەرىكەتنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرغانلىقىنى ۋە ئۆزگىرىش جەريانىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

The weather *was getting* cold day by day. (ھاۋا كۈندىن - كۈنگە سوۋۇپ كېتىۋاتاتتى.)

**ئۆتكەن زامان ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىللار قۇرۇلمىسى:**

(a) ئۆتكەن زامان ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىدە چوقۇم پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان شەكىللىرى was/were نىڭ بىرەرسى بىلەن مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ing- شەكلى (ئىزچىل شەكلى) بىرلىكتە كېلىدۇ. ئىنكار شەكلىدە was/were نىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ. سوراق شەكلىدە was/were ئىگىنىڭ ئالدىغا ئۆتىدۇ، wh- لىق سوراق جۈملىلەردە wh- لىق سۆزلەر (what، which، who قاتارلىقلار) was/were نىڭ ئالدىدا كېلىدۇ:

I/He/she/it ***was*** + ***V-ing***…
We/You/They… ***were*** + ***V-ing***… } باياھان شەكلى

e.g. She *was sleeping*. (ئۇ ئۇخلاۋاتاتتى.)
We *were studying* German. (بىز نېمىس تىلى ئۆگىنىۋاتاتتۇق.)

I/He/she/it ***wasn't / was not*** + ***V-ing***…
We/You/They… ***weren't /were not*** + ***V-ing***… } بولۇشسىز شەكلى

e.g. I *was not sleeping*. (مەن ئۇخلىماۋاتاتتىم.)
We *weren't studying* German. (بىز نېمىس تىلى ئۆگەنمەيۋاتاتتۇق.)

***Was*** I/He/she/it… ***V-ing***…?
***Were*** we/you/they…***V-ing***…? } سوراق شەكلى

*e.g. Was* I *sleeping?* (مەن ئۇخلاۋاتامتىم؟)
*Were you* reading a book? (سىز كىتاب ئوقۇۋاتامتىڭىز؟)

***Was*** I/He/she/it…***not*** + ***V-ing***…?
***Wasn't*** I/He/she/it… + ***V-ing***…?
***Were*** we/you/they… ***not*** +***V-ing***…?
***Weren't*** we/you/they… +***V-ing***…? } بولۇشسىز سوراق شەكلى

e.g. *Weren't* they studying? (ئۇلار ئۆگەنمەيۋاتامتى؟)
*Wasn't* he reading this book? (ئۇ بۇ كىتابنى ئوقۇمايۋاتامتى؟)

(b) مەجھۇل دەرىجىدە يۇقىرىدىكى قۇرۇلمىلاردىكى مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئورنىغا ئۇلارنىڭ ed- (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى ئالمىشىدۇ ھەمدە ئالدىغا پېئىل be نىڭ ing- شەكلى being قوشۇلىدۇ. سوراق شەكلىدە was/were ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. ئىنكار شەكلىدە was/were نىڭ كەينىگە not قوشۇلۇپ كېلىدۇ:

I/He/she/it ***was*** + ***being V-ed₂***…
We/You/They… ***were*** + ***being V-ed₂***… } باياھان شەكلى

e.g. It *was being read*. (ئۇ ئوقۇلۇۋاتاتتى.)

We were *being given* some money.(بىزگە پۇل بېرىلىۋاتاتتى.)

**I/He/she/it *wasn't / was not* + *being V-ed₂*…**
**We/You/They… *weren't /were not* + *being V-ed₂*…** } بولۇشسىز شەكلى

e.g. It *wasn't being read.* (ئۇ ئوقۇلمايۋاتاتتى.)

We *weren't being given* any money.(بىزگە پۇل بېرىلمەيۋاتاتتى.)

***Was*** **I/He/she/it…*being V-ed₂*…?**
***Were*** **we/you/they…*being V-ed₂*…?** } سوراق شەكلى

e.g. *Was*It *being read*?(ئۇ ئوقۇلىۋاتامتى؟.)

*Were* you *being given* any money? (سىلەرگە پۇل بېرىلىۋاتامتى؟)

***Was*** **I/He/she/it…*not* + *being V-ed₂*…?**
***Wasn't*** **I/He/she/it… + *being V-ed₂*…?**

***Were*** **we/you/they… *not* + *being V-ed₂*…?**
***Weren't*** **we/you/they… + *being V-ed₂*…?** } بولۇشسىز سوراق شەكلى

e.g. e.g. *Wasn't* It *being read*?(ئۇ ئوقۇلمايۋاتامتى؟.)

*Weren't* you *being given* any money.(سىلەرگە پۇل بېرىلمەيۋاتامتى؟)

## 7. ئۆتكەن زامان پۈتكەن شەكلى Past perfect tense

| |
|---|
| **ۋاقىت-** هازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتىن ئىلگىرىكى بىر بۆلۈك ۋاقىت. |
| **مەيىل-** سۆزلىگۈچى هازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم ۋاقىتقا تاقاشقان ئۆتمۈشتىكى بىر بۆلۈك ۋاقىتتا يۈز بەرگەن ئىش-هەرىكەت، داۋاملىشىپ كەلگەن ئەھۋال ياكى ئادەت توغرىسىدا سۆزلەۋاتقان بولىدۇ. |




### ئاساسلىق ئىشلىتىلىشى

**(a)** ئۆتكەن زامان پۈتكەن شەكلى مەلۇم بىر هەرىكەت (هەرىكەت A) نىڭ ئىككىنچى بىر هەرىكەت (هەرىكەت B) تىن ئىلگىرى يۈز بەرگەنلىكىنى گەۋدىلەندۈرۈشتە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا دائىم هالەت بېقىندى جۈملىلەر ئىشلىتىلىدۇ:

**هەرىكەت A** **هەرىكەت B**

When I *arrived* at the station, the train *had already left.*

(مەن بېكەتكە يېتىپ كەلگەندە، پويىز ئاللىقاچان كېتىپ قالغان ئىدى.)

While they *were out,* a pretty girl *had got into* their cottage.

(ئۇلار سىرتتىكى ۋاقىتتا، بىر چىرايلىق قىزچاق ئۇلارنىڭ كۆلبىسىگە كىرىپ كەتكەن ئىدى.)

I *gave* my wife the present which I *had bought* her the day before.

(مەن ئالدىنقى كۈنى سېتىۋالغان سوۋغاتنى ئايالىمغا بەردىم.)




(**b**) ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتىن ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىرۋاقىتقىچە  تاقاشقان بىر بۆلۈك ۋاقىت ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ياكى يۈز بەرگەن ئەھۋال، ئادەت ياكى ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ۋاقىتتا in، at، by، before، since ۋە for قاتارلىقلاردىن تەركىب تاپقان ئىبارىلەر بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

I *had been* a teacher by 2002. (مەن 2002-يىلىغىچە ئوقۇتقۇچى ئىدىم.)

I *had been* an English teacher since 1997.

(مەن 1997-يىلىدىن باشلاپ ئىنگلىز تىلى ئوقۇتقۇچىسى بولغان.)

## ئۆتكەن زامان پۈتكەن شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

(**a**) ئۆتكەن زامان پۈتكەن شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى قۇرۇلما جەھەتتىن ئىككى بۆلەكتىن تەركىب تاپىدۇ، جۈملىنىڭ ئىگىسى قايسى شەخس، قايسى ساندا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر بىرىنچى بۆلىكىدە چوقۇم ياردەمچى پېئىل had فونكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە كېلىدۇ، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئىككىنچى بۆلىكىدە مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ed- (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى كېلىدۇ. ئىنكار شەكلىدە had نىڭ ئارقىسىغا not قوشۇلىدۇ:

باريان شەكلى

I/We/You/They/He/She/It/This…***had*** + ***V-ed***$_2$ …

e.g. Afer he *had had* lunch he came here. (ئۇ چۈشلۈك تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن بۇ يەرگە كەلدى.)

بولۇشسىز شەكلى

I/We/You/They/He/She/It/This…***hadn't / had not*** + ***V-ed***$_2$ …

e.g. I *hadn't seen* him until last week. (مەن ئالدىنقى ھەپتىگىچە ئۇنى ئۇچرىتىپ باقمىغان.)

سوراق شەكلى

***Had*** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***V-ed***$_2$ …

e.g. *Had* you *had* lunch? (چۈشلۈك تاماق يېگەنمىدىڭىز؟)

بولۇشسىز سوراق شەكلى

***Had*** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***not*** + ***V-ed***$_2$ …
***Hadn't*** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***V-ed***$_2$ …

e.g. *Hadn't* you *had* lunch? (چۈشلۈك تاماق يېمىگەنمىدىڭىز؟)

(**b**) مەجھۇل دەرىجىدە had نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ ed- (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى been، ئۇنىڭ كەينىگە مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ed- (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى قوشۇلىدۇ. سوراق شەكلىدە had ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، ئىنكار شەكلىدە had بىلەن been نىڭ ئوتتۇرىسىغا not قوشۇلىدۇ:

باريان شەكلى

I/We/You/They/He/She/It/This…***had +been*** + ***V-ed***$_2$ …

e.g. When his lunch *had been finished* he asked for a glass of water.

(چۈشلۈك تامىقى يېيىلىپ بولغاندىن كېيىن ئۇ بىر ئىستاكان سۇ سورىدى.)

بولۇشسىز شەكلى

I/We/You/They/He/She/It/This…***hadn't / had not*** + ***been*** + ***V-ed***$_2$ …

e.g. The problem *had not been explained* until until he came.

(ئۇ كەلگىچە بۇ مەسىلە چۈشەندۈرۈپ بېرىلمىگەن ئىدى.)

سوراق شەكلى

***Had*** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***been*** + ***V-ed***$_2$ …

e.g. *Had* the problem *been explained* until he came?

(ئۇ كەلگىچە مەسىلە چۈشەندۈرۈپ بېرىلگەنمىدى؟)

***Had*** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***not*** + ***been*** + ***V-ed₂***…
***Hadn't*** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***been*** + ***V-ed₂***… } بولۇشسىز سوراق شەكلى

e.g. *Hadn't* the problem *been explained* until he came?
(ئۇ كەلگىچە مەسىلە چۈشەندۈرۈپ بېرىلمىگەنمىدى؟)

## 8. ئۆتكەن زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى Past perfect continuous tense

ۋاقىت- ھازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتىن ئىلگىرىكى بىر بۆلۈك ۋاقىت.
مەيىل- سۆزلىگۈچى ھازىردىن ئىلگىرىكى مەلۇم ۋاقىتقا تاقاشقان ئۆتمۈشتىكى بىر بۆلۈك ۋاقىتتا يۈز بېرىۋاتقان ئىش-ھەرىكەت ياكى ئادەت توغرىسىدا سۆزلەۋاتقان بولىدۇ.




### ئاساسلىق ئىشلىتىلىشى

(a) بۇ شەكىل ھازىرقى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىنى ئۆتكەن زامان بىلەن تەمىن ئېتىشتە ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

**HAVE / HAS + BEEN + V<sub>ing</sub> ~ HAD + BEEN + V<sub>ing</sub>**

He *has been studying* here since 1995. (ئۇ 1995-يىلىدىن بېرى بۇ يەردە ئوقۇپ كېلىۋاتىدۇ.)

He said that he *had been studying* here since 1995.
(ئۇنىڭ ئېيتىشىچە ئۇ 1995-يىلىدىن باشلاپ بۇ يەردە ئوقۇپ كېلىۋاتقان ئىكەن.)

(b) ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتىن ئۆتمۈشتىكى مەلۇم بىر ۋاقىتقىچە داۋاملاشقان ئادەت ياكى ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق ۋاقىتتا in، at، by، before، since ۋە for قاتارلىقلاردىن تەركىب تاپقان ئىبارىلەر بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

I *had been teaching* Physics by 2002. (مەن 2002-يىلىغىچە فىزىكا دەرسى بېرىپ كېلىۋاتقان ئىدىم.)

I *had been teaching* English since 1997.
(مەن 1997-يىلىدىن باشلاپ ئىنگلىزتىلى دەرسى بېرىپ كېلىۋاتقان ئىدىم.)

### ئۆتكەن زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى

(a) ئۆتكەن زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكىلدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسى قۇرۇلما جەھەتتىن ئۈچ بۆلەكتىن تەركىب تاپىدۇ، جۈملىنىڭ ئىگىسى قايسى شەخس، قايسى ساندا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر بىرىنچى بۆلىكىدە چوقۇم ياردەمچى پېئىل had فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە كېلىدۇ، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئىككىنچى بۆلىكىدە پېئىل be نىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى been، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ مۇستەقىل پېئىللارنىڭ -ing شەكلى كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە had ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، ئىنكار شەكلىدە had نىڭ ئارقىسىغا not قوشۇلىدۇ:

I/We/You/They/He/She/It/This…***had*** +***been*** + ***V-ing***… بايان شەكلى

e.g. I *had been teaching* Physics by 2002.

I/We/You/They/He/She/It/This…***hadn't / had not*** + ***been*** + ***V-ing***… بولۇشسىز شەكلى

e.g. I *had not been teaching* Physics by 2002.

سوراق شەكلى

**Had** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***been*** + ***V-ing*** …

e.g. *Had* you *been teaching* Physics by 2002?

(سىز 2002- يىلىغىچە فىزىكا دەرسى بېرىپ كېلىۋاتقانمىدىڭىز؟)

بولۇشسىز سوراق شەكلى

**Had** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***not*** + ***been*** + ***V-ing*** …

**Hadn’t** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***been*** + ***V-ing*** …

e.g. *Hadn’t* you *been teaching* Physics by 2002?

(سىز 2002- يىلىغىچە فىزىكا دەرسى بېرىپ كېلىۋاتقان ئەمەسمىدىڭىز؟)

(**b**) مەجھۇل دەرىجىدە had نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى been، ئۇنىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ-ing- شەكلى، ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىللارنىڭ -ed (ئۆتكەن زامان) تارماق شەكلى قوشۇلىدۇ. سوراق شەكلىدە had ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، ئىنكار شەكلىدە had بىلەن been نىڭ ئوتتۇرىسىغا not قوشۇلىدۇ:

بايان شەكلى

I/We/You/They/He/She/It/This…***had*** + ***been being V-ed₂*** …

e.g. It *had been being made*. (ئۇ ياسىلىۋاتقان ئىدى.)

بولۇشسىز شەكلى

I/We/You/They/He/She/It/This…***hadn’t / had not*** + ***been being V-ed₂*** …

e.g. It *had not been being made*. (ئۇ ياسالمايۋاتقان ئىدى.)

سوراق شەكلى

**Had** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***been being V-ed₂*** …

e.g. *Had* it *been being made*? (ئۇ ياسىلىۋاتقانمىدى؟)

بولۇشسىز سوراق شەكلى

**Had** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***not*** + ***been being V-ed₂*** …

**Hadn’t** + I/We/You/They/He/She/It/This…+ ***been being V-ed₂*** …

e.g. *Hadn’t* it *been being made*? (ئۇ ياسىلىۋاتقان ئەمەسمىدى؟)

# Future tense كەلگۈسى زامان

ئادەتتە ئۆتكەن زامان ۋە ئۆتكەن زاماندىكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسى، ھازىرقى زامان ۋە ھازىرقى زامان شەكىللىرى ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويىلىدىغان ھەقىقەتلەر توغرىلىق مۇئەييەنلەشتۈرۈش ئېلىپ بېرىشقا بولىدۇ. بىراق، كەلگۈسى زامان توغرىلىق جەزملەشتۈرۈش ئېلىپ بېرىش قىيىنغا توختايدۇ ياكى مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا بىز تېخى يۈز بەرمىگەن ئىش توغرىلىق سۆزلىشىۋاتقان بولىمىز. مۇشۇ سەۋەب تۈپەيلىدىن كەلگۈسى زامان ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇللار ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. شەيئىلەرگە بولغان پوزىتسىيە ۋاقىتقا قارىغاندا مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ. كەلگۈسى زاماننى ئەكس ئەتتۈرۈشتە قايسى شەكىلنى تاللاش تۆۋەندىكى ئامىللارغا تايىنىدۇ:

- مەلۇم ئىش-ھەرىكەتنىڭ يۈز بېرىشىنى قانچىلىك دەرىجىدە جەزملەشتۈرۈشكە
- مەلۇم بىر ئىش-ھەرىكەتنىڭ يۈز بېرىشىنى ئۈمىد قىلىش قىلماسلىققا تايىنىدۇ
- ئۆزىمىز (I/we) توغرىسىدا پاراڭلىشىۋاتىمىزمۇ ياكى باشقىلار (he/she/they/it) توغرىسىدىمۇ

تۆۋەندىكى جۈملىلەرنىڭ ھەممىسى كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەت توغرىسىدا ئېيتىلغان، بىراق ھەر بىر جۈملىدىكى پوزىتسىيە ئوخشاشمايدۇ:

The film *starts* in five minutes time. (كىنو بەش مىنۇت ئىچىدە باشلىنىدۇ.)

I *am starting* a new job on Monday. (مەن دۈشەنبە كۈنى يېڭى خىزمەتنى باشلىغىلىۋاتىمەن.)

What *are* we *going to do*? (نېمە ئىش قىلماقچىمىز؟)

You *are going to fall*! (يىقىلاي دەپ قالدىڭىز.)

We *will have* a competition. (بىز مۇسابىقىلىشىمىز.)

We *shall see*. (بىز كۆرۈشىمىز.)

*Will* it *make* any difficulties? (ئۇ قىيىنچىلىق تۇغدۇرارمۇ؟)

The plane *will be landing* shortly at Urumqi Airport.

(ئايروپىلان قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئۈرۈمچى ئايرودرومىغا قونىدۇ.)

*Will* you *be coming* to the party tonight? (سىز بۈگۈن كەچتىكى زىياپەتكە كېلەمسىز؟)
He *is to leave* at once. (ئۇ دەرھال يولغا چىقىدۇ.)
The concert *is about to* begin. (كونسېرت باشلىنىش ئالدىدا.)
It *will have finished* by the time you get there. (سەن بارغۇچە ئۇ ئاخىرلىشىپ بولىدۇ.)

بۇلاردىن باشقا يەنە كەلگۈسىدىكى ئىشلارنىڭ مۇمكىنچىلىكى توغرىسىدا پاراڭلاشماقچى بولغاندا بىرقىسىم تۈس پېئىللار (may/might/should/could قاتارلىقلار) نى ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

V بابتا ئوتتۇرىغا قويۇلغاندەك، ئىنگلىز تىلىدا پېئىللارنىڭ ئادەتتە كەلگۈسى زامان شەكىللىرى بولمايدۇ، شۇڭلاشقا كەلگۈسىدە يۈز بېرىش مۇمكىنچىلىكى بولغان ئىش-ھەرىكەت ياكى ئەھۋاللارنى ئوتتۇرىغا قويۇش يۇقىرىدىكى مىساللاردىكىدەك تۈس پېئىللار ياكى يېرىم ياردەمچى پېئىللاردىن، شۇنداقلا يەنە ھازىرقى زامان ئاددىي ياكى ئىزچىل شەكىللىرى (مۇشۇ بابنىڭ ھازىرقى زامان قىسمىغا قاراڭ) دىن پايدىلىنىش ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشۇرۇلىدۇ.

**WILL / SHALL + V …**

كەلگۈسنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغىنى تۈس پېئىللاردىن will، shall ۋە ئۇلارنىڭ قىسقارتىلما شەكلى ll' ئىشلىتىلگەن قۇرۇلمىلار بولۇپ، جۈملىنىڭ ئىگىسى قايسى شەخس، قايسى ساندا بولىشىدىن، شۇنداقلا بۇلار ئۆزلىرى قايسى زاماندا كېلىشىدىن قەتئىينەزەر بۇلارنىڭ كەينىدىن پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلى ئىشلىتىلىدۇ، بىراق s- شەكلى ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن:

I *will go home* tomorrow. (مەن ئەتە ئۆيگە قايتىمەن.)
He/She *will go* home tomorrow. (ئۇ ئەتە ئۆيىگە قايتىدۇ.) *He/She *will goes*…
I *would be* home. (مەن ئۆيدە بولاتتىم.) *I *will am*… *I *shall was*
He/She *would be* home. (ئۇ ئۆيدە بولاتتى.) *He/She *would is*…

**BE GOING TO + V …**

كەلگۈسنى ئىپادىلەشتىكى ئىككىنچى بىر ئۇسۇل **be going to** نىڭ كەينىگە پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلى قوشۇلۇپ كېلىدىغان قۇرۇلمىنى ئىشلىتىش بولۇپ، بۇ خىل شەكىل ئارقىلىق ھازىرقى زاماندىكى تەلپۈنۈشنى كەلگۈسى ئەمەلىيەت ئارقىلىق ئىپادىلەشكە بولىدۇ. ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىگە ئوخشاش بۇ شەكىلدىمۇ پېئىل be نىڭ ھەرقايسى شەكىللىرى ئىگىگە ماسلىشىدۇ. مەسىلەن:

When *are* you *going to get* married? (قاچان توي قىلماقچى بولىۋاتىسىلەر؟)
John *is going to lend* us his camera. (جون كامېراسىنى بىزگە ئارىيەت بېرىپ تۇرماقچى.)
I *am going to meet* him at the station. (مەن ئۇنىڭ بىلەن بېكەتتە كۆرۈشمەكچى.)

بۇ شەكىل يەنە ئادەم ياكى نەرسىلەرنى ئىپادىلەيدىغان ئىسىم ياكى ئالماشلار ئىگە بولغاندا ھازىرقى سەۋەب ياكى ھەرىكەتنىڭ كەلگۈسىدىكى نەتىجىسىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

It *is going to rain.* (يامغۇر ياغماقچى.)
She *is going to have* a baby. (ئۇ بالىلىق بولماقچى.)
There *is going to be trouble.* (ئاۋارىچىلىق بولۇش ئالدىدا.)

**ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى**

ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى ئارقىلىق ھازىرقى زاماندا ئالدىن كۆرۈلگەن كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتلەرنى، يەنى ھازىرقى ئورۇنلاشتۇرۇش، پىلان ياكى پرىنسىپلاردىن كەلگۈسىدە ۋۇجۇتقا كېلىدىغان ئىش-ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشكە بولىدۇ:

The orchestra *is playing* a Mozart symphony after this.
(بۇ ئوركېستىر بۇنىڭدىن كېيىن موزارتنىڭ بىر سىمفونىيىسىنى ئورۇنلىماقچى.)
The match *is starting* at 10.30 tomorrow. (مۇسابىقە ئەتە سائەت ئوندا باشلىنىدۇ.)
I *am taking* the children to the zoo on Sunday.
(مەن يەكشەنبە كۈنى بالىلارنى ھايۋاناتلار باغچىسىغا ئېلىپ بارماقچى.)

**ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى**

ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلى will/shall + V قۇرۇلمىسىدىن قالسا ئىنگلىز تىلىدا كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلەشتە بىرقەدەر كۆپ ئىشلىتىلىدىغان شەكىل ھېسابلىنىدۇ. بۇ شەكىل كەلگۈسنى ئىپادىلەشتە پەقەت مۇستەقىل تارماق جۈملىلەردە ئىشلىتىلىپ قالماستىن بەلكى يەنە if قا ئوخشاش سۆزلەر بىلەن كېلىدىغان شەرتلىك جۈملىلەردىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

What will you say if I *marry the* boss. (مەن خوجايىن بىلەن توي قىلىۋالسام قانداق قىلىسەن؟)

Tomorrow *is* Thursday. (ئەتە پەيشەنبە.)

School *finishes* on Friday. (ئوقۇش جۈمە كۈنى ئاخىرلىشىدۇ.)

What time *does* the match *begin*? (مۇسابىقە قاچان باشلىنىدۇ؟)

The plane { *takes off* / is taking off / will take off } at 20:00 tonight. (ئايروپىلان سائەت 20:00 دە ئۇچىدۇ.)

**WILL/SHALL + BE + V-ing**

بۇ شەكىل كەلگۈسىدە يۈز بېرىش مۇمكىنچىلىكى بولغان ئىشلارنى يۈز بېرىۋاتقان ھالەتتە تەسۋىرلەشتە، بولۇپمۇ ئىش-ھەرىكەتلەرنىڭ كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىرۋاقىتتا يۈز بېرىۋاتقانلىقى تەسەۋۋۇرنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ:

When you reach the end of the bridge, I *will be waiting* there to show you the way.
(كۆۋرۈكنىڭ ئۇ تەرىپىگە يېتىپ بارغىنىڭدا مەن ئۇ يەردە ساڭا يولنى كۆرسىتىپ قويۇش ئۈچۈن ساقلاۋاتقان بولىمەن.)

We *will be flying* to America when you receive this letter.
(سىز بۇ خەتنى تاپشۇرۇپ ئالغان ۋاقتىڭىزدا بىز ئامېرىكىغا قاراپ ئۇچۇپ كېتىۋاتقان بولىمىز.)

## 9. كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلى Future simple tense

كەلگۈسى زاماننىڭ ئاددىي شەكىللىرى تۆۋەندىكىچە:

**I / We *shall* + *V (move)*  You *will* + *V (move)*  He/She/It/They *will* + *V (move)***

ۋاقىت- ھازىردىن كېيىنكى مەلۇم پەيت ياكى مەزگىل
مەيىل- سۆزلىگۈچى يۈز بېرىش ياكى بەرمەسلىكى ئېنىق بولغان مەلۇم ئىش-ھەرىكەت، ئادەت ياكى ئەھۋال توغرىسىدا ئاددىي بىر باياننى ئوتتۇرىغا قويۇۋاتقان بولىدۇ. مۇھىم ئورۇندا تۇرىدىغىنى سۆزلىگۈچىنىڭ پوزىتسىيىسى بولماستىن، بەلكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ ۋاقتى بولىدۇ.

There *will be* time for questions after the lecture. (نۇتۇقتىن كېيىن سوئاللارغا ۋاقىت چىقىدۇ.)

Two bodies of different mass *will reach* the ground at the same moment.
(ئوخشىمىغان ماسسىدىكى ئىككى جىسىم يەر يۈزىگە ئوخشاش پەيتتە يېتىپ كېلىدۇ.)

We *shall see* who is faster. (بىز كىمنىڭ چاققان چىقىدىغانلىقىنى چوقۇم كۆرىمىز.)

If it rains, we *shall go* by car. (ئەگەر يامغۇر ياغسا بىز ماشىنا بىلەن بارىمىز.)




**كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلى تۆۋەندىكىدەك ئامىللار سەۋەبىدىن مۇرەككەپلىشىپ كېتىدۇ:**

(**a**) will بىلەن shall نىڭ يەنە باشقا مەنىلىرىمۇ بار.

(**b**) بەزىدە ئوخشاش بولمىغان شەخسلەردە، ئوخشاش بولمىغان جۈملىلەردە ئۆزىگە خاس پوزىتسىيە ئىپادىلىنىدۇ.

(**c**) بىرىنچى شەخس بىلەن shall نىلا ئەمەس، بەلكى will نىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

مۇشۇ سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن will بىلەن shall نى ھەرقايسى شەخسلەر بىلەن ئايرىم-ئايرىم ئۆگىنىشقا توغرا كېلىدۇ.

### بىرىنچى شەخس: I ۋە We

ئادەتتە will ياكى shall بىلەن تۈزۈلىدىغان شەكلىدە جۈملىنىڭ ئىگىسى بىرىنچى شەخس بولسا will نىمۇ shall نىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. تۆۋەندە مۇمكىن بولىدىغان بارلىق قۇرۇلمىلار بېرىلدى:

**a. shall:**

| | باياں شەكلى | ئىنكار شەكلى | سوراق شەكلى | ئىنكار سوراق شەكلى |
|---|---|---|---|---|
| تولۇق شەكلى | I<br>We *shall + V* | I<br>We *shall + not + V* | *shall* I<br>We *+V…?* | *shall* I<br>We *not+V…?* |
| قىسقا شەكلى | I'*ll*<br>We'*ll* | I'*ll*<br>We'*ll* *not* ⎮ I<br>We *shan't* | | *shan't* I<br>We *+ V…?* |

**b. will:**

| | باياں شەكلى | ئىنكار شەكلى | سوراق شەكلى | ئىنكار سوراق شەكلى |
|---|---|---|---|---|
| تولۇق شەكلى | I<br>We *will + V* | I<br>We *will + not + V* | *will* I<br>We *+V…?* | *will* I<br>We *not+V…?* |
| قىسقا شەكلى | I'*ll*<br>We'*ll* | I'*ll*<br>We'*ll* *not* ⎮ I<br>We *won't* | | *won't* I<br>We *+ V…?* |

ئەسكەرتىش:

1) ھەرقايسى شەكىللەر كۆپىنچە يانتۇ يېزىلىدۇ.

2) تولۇق شەكلى قېلىپلاشقان يېزىقچىلىقتا ئىشلىتىلىدۇ. قىسقا شەكلى ئېغىز تىلى ياكى شەخسى خەت-ئالاقە قاتارلىق قېلىپلاشمىغان يېزىقچىلىقتا ئىشلىتىلىدۇ.

3) تەلەپپۇز جەھەتتە won't [wount] بىلەن want [wɔnt] نى پەرقلەندۈرۈڭ. شۇنداق بولغاندا تۆۋەندىكىلەرنىڭ ئاڭلىغۇچىغا خاتا چۈشەنچە بېرىپ قويۇشىدىن ساقلانغىلى بولىدۇ:

I *won't go.* (مەن بارمايمەن.)　　　　I *want to go.* (مەن بارماقچى.)

4) shan't نى ئۇزۇن ئوقۇلىدىغان [a:] بىلەن [ʃa:nt] دەپ ئوقۇيمىز.

#### مەنىسى ۋە ئىشلىتىلىشى

مەنە جەھەتتىن I/We *will* بىلەن I/We *shall* نىڭ پەرقلىرى ئانچە روشەن ئەمەس، بۇنىڭ قىسمەن سەۋەبى قىسقارتىلما شەكلى ئوخشاشلا ll'– ، يەنە بىر سەۋەبى دۇنيادىكى ئىنگلىز تىلىدا سۆزلىشىدىغان ئوخشاش بولمىغان جايلاردىكى ئىشلىتىلىشلەردە مەلۇم پەرقلەر مەۋجۇت. مەسىلەن: ئامېرىكىلىقلارنىڭ كۆپ قىسمى will نىلا ئىشلىتىشكە ئادەتلەنگەن.

پايدىلىنىشقا ئەرزىيدىغان پەرقلەر تۆۋەندىكىچە:

(**a**) I will… ياكى We will… ئىنگلىز تىلىدا بىرەر ئىشنى قىلىشقا تەييار بولغانلىقنى ياكى بىرەر ئىشنى (خۇشاللىق بىلەن) قىلىشنى خالايدىغانلىقنى ئىپادىلەشتە كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

' Who will do the washing-up?' (كىم كىر يۇيۇشنى خالايدۇ؟)　　'I *will.*' (مەن خالايمەن.)

' I'*ll need* some bread.'　'All right, I'*ll go* and get some for you.'

( -ماڭا ئازراق بولكا كېرەكتى.　-بولىدۇ، مەن بېرىپ ئەكىلىپ بېرەي.)

' Mr Smith is very busy at the moment.'　'That is all right, I'*ll wait*.'

(- سمىس ئەپەندى ھازىر بەكلا ئالدىراش.　— بولىدۇ، مەن ساقلاي.)

(**b**) I won't… ياكى We won't… نى مەلۇم بىر ئىشنى قىلىشنى رەت قىلماقچى بولغاندا كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

' Who will do the washing-up?'　　　'I *won't.*'　(مەن خالىمايمەن.)

‘ I *won’t leave* until I have seen Mr Smith!’ (مەن سمس ئەپەندى بىلەن كۆرۈشكىچە كەتمەيمەن.)

(**c**) shall I…? نى ئادەتتە باشقىلاردىن سىزنىڭ بىرەر ئىشنى قىلىشىڭىزنى ياكى ئۇلار ئۈچۈن بىرەر ئىشنى قىلىپ بېرىشىڭىزنى خالايدىغان ياكى خالىمايدىغانلىقىنى سورىغاندا كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

That parcel looks very heavy. *Shall* I *carry* it for you?

(ئاۋۇ خالتا ئېغىردەك قىلىدۇ. مەن ئۇنى سىزگە يۆتكەپ بېرەيمۇ؟)

*Shall* I *lock up,* or will you do it? (ئىشكنى مەن ئېتىۋېتەيمۇ ياكى ئۆزۈڭ ئېتەمسەن؟)

*Shall* we *do* all the exercises on page 40? (40-بەتتىكى مەشقلەرنىڭ ھەممىسنى ئىشلەيمىزمۇ؟)

بۇلارنى يەنە كەلگۈسى توغرىسىدىكى ئاددىي سوئال جۈملىلەردىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

What time *shall* we *meet* tonight? (بۈگۈن كەچ سائەت قانچىدە ئۇچرىشىمىز؟)

*Will* I …? ياكى *Will* we …? مۇ كۆپىنچە كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتلەر توغرىسىدىكى ئاددىي سوئال جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە دائىم need to ۋە have ،be able to بىلەن كېلىدۇ:

*Will* I *be able to* take my dog with me? (ئىتىمنى بىللە ئېلىۋالسام بولامدۇ؟)

*Will* we *have to* take an examination at the end of the course?

(دەرس ئاخىرلاشقاندا ئىمتىھانغا قاتنىشىشىمىز كېرەكمۇ؟)

*Will* I *need to* meet him? (مېنىڭ ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشۈشۈم زۆرۈرمۇ؟)

(**d**) Shan’t I/Shan’t we…? ۋە Won’t I/Won’t we…? ئادەتتە كۆپ ئىشلىتىلمەيدۇ ھەمدە ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ناھايىتى كىچىك بولىدۇ. ئۇلار پەقەت قايتۇرما سوراق جۈملىلەردىلا ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدۇ:

‘You won’t be able to get in.’ ‘*Won’t we?* (- سىلەر ئىچىگە كىرەلمەيسىلەر. — بىزمۇ؟)

بۇلارنى be able to، need to ۋە have to قاتارلىقلار بىلەن ئالاھىدە سوراق جۈملىلەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*Won’t (Shan’t)* I *be able to* take my dog with me? (ئىتىمنى بىللە ئېلىۋالسام بولمامدىكەن؟)

## ئىككىنچى شەخس: you

ئىككىنچى شەخس بىلەن دائىم will ئىشلىتىلىدۇ. ئاساسلىق شەكىللىرى تۆۋەندىكىچە:

| ئىنكار سوراق شەكلى | سوراق شەكلى | ئىنكار شەكلى | بايان شەكلى | |
|---|---|---|---|---|
| *will* you *not* + V | *will* you +V…? | you *will not* + V | you will + V | تولۇق شەكلى |
| *won’t* you? | - | you’*ll not*=you *won’t* +V | you’*ll* + V | قىسقا شەكلى |

**ئىشلىتىلىشى ۋە مەنىسى**

you will نى كەلگۈسى توغرىسىدىكى ھېچقانداق پوزىتسىيە ئەكس ئەتتۈرۈلمىگەن پاكىتلار توغرىسىدىكى ئاددىي جۈملىلەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

You *will find* everything you need in the cupboard. (You’*ll*…)

(سەن ئىشكاپتىن نېمىگە ئېھتىياجلىق بولساڭ شۇنى تاپىسەن.)

You *will not find* another one like it anywhere. (You won’t…)

(سىز ھېچقانداق يەردىن ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان باشقا بىرسىنى تاپالمايسىز.)

ئادەتتە will نى ئىشلىتىپ ئۆزۈم توغرىلىق سۆزلەۋاتقان بولسام كۆپىنچە ئۆزۈمنىڭ ئارزۇ-ئارمانلىرىم ياكى ئىرادەمنى ئەكس ئەتتۈرۈۋاتقان بولىمەن. ئەگەر سىز توغرىلىق سۆزلەۋاتقان بولسام، كۆپىنچە تۆۋەندىكىلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈۋاتقان بولىمەن:

(**a**) سىزنىڭ بىرەر ئىشنى قىلىش ياكى قىلماسلىقىڭىزنى ئېيتىۋاتقان بولىمەن. مەسىلەن:

You *will go* immediately to the headquarters. You *will go* alone and you *will not tell* no-one about this.

(سىز دەرھال باش شتابقا بېرىڭ. يالغۇز بارسىز ھەمدە بۇ توغرىلىق ھېچكىمگە تىنمايسىز.)

b) سىزنىڭ كەلگۈسىڭىز توغرىسىدا قارىشىمنى ئوتتۇرىغا قويۇۋاتقان بولىمەن. مەسىلەن:

You *will make* yourself ill if you eat all those cakes.

(ئەگەر ئاشۇ تورتلارنىڭ ھەممىسىنى يېۋەتسىڭىز ئاغرىپ قالىسىز.)

c) ھازىرقى ئەھۋالىڭىز توغرىسىدا قارىشىم (ياكى قىياسىم) نى ئوتتۇرىغا قويىۋاتقان بولىمەن. مەسىلەن:

You will be tired after your long journey. (سىز ئۇزۇن سەپەردىن كېيىن چارچاپ قالىسىز.)

Have you already eaten? In that case, you won't need anything else to eat, will you?

(ئاللىقاچان يەپ بولدىڭىز ما؟ ئۇنداق بولسا، باشقا نەرسە يېيىشىڭىزنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق، شۇنداقمۇ؟)

d) سىزنىڭ بىرەر ئىشنى قىلىش ئىرادىڭىزنىڭ بار ياكى يوقلىقىنى سىناپ بېقىۋاتقان بولىمەن. مەسىلەن:

Will you just hold this for me a second? (بۇنى بىر دەم ماڭا تۇتۇپ بېرەلەمسىز؟)

Will you look after the children while I go to the shops?

(مەن ماگىزىنغا كەتكەندە بالىلىرىمغا قاراپ قويامسىز؟)

ئەدەپ ۋە تەكەللۇپ بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇلغان بۇنداق تەكلىپلەرنى would you نى ئىشلىتىش ئارقىلىق تېخىمۇ سىلىق ئىپادىلەشكە بولىدۇ:

Would you look after the children while I go to the shops?

(مەن ماگىزىنغا كەتكەندە بالىلىرىمغا قاراپ قويامسىز؟)

e) سىزنى بىرەر ئىشقا تەكلىپ قىلىۋاتقان بولىمەن. مەسىلەن:

Will you stay for dinner? (كەچلىك تاماققا ساقلامسىز؟) [1]

Won't you stay for dinner? (كەچلىك تاماققا ساقلىمامسىز؟) [2]

يۇقىرىدىكى [1]- جۈملىگە قارىغاندا [2]- جۈملىدىكى تەكلىپ بىرئاز بېسىم خاراكتېرىگە ئىگە.

## ئۈچىنچى شەخس: he / she / it / they

ئۈچىنچى شەخس بىلەنمۇ دائىم will ئىشلىتىلىدۇ. ئاساسلىق شەكىللىرى تۆۋەندىكىچە:

| | بايان شەكلى | ئىنكار شەكلى | سوراق شەكلى | ئىنكار سوراق شەكلى |
|---|---|---|---|---|
| تولۇق شەكلى | He<br>She will+V<br>It<br>They | He<br>She will not + V<br>It<br>They | Will he<br>she +V...?<br>it<br>they | Will he<br>she not +V?<br>it<br>they |
| قىسقا شەكلى | He'll<br>She'll<br>It will<br>They'll | He'll not (won't)<br>She'll not (won't)<br>It won't<br>They'll not (won't) | Won't he<br>she ?<br>it<br>they | |

ئۈچىنچى شەخسنى ھېچقانداق پوزىتسىيە ئەكس ئەتتۈرۈلمىگەن كەلگۈسى توغرىسىدىكى ئاددىي جۈملىلەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

They will not come tomorrow. (They won't…) (ئۇلار ئەتە كەلمەيدۇ.)

How long will she stay in Urumqi? (ئۇ ئۈرۈمچىدە قانچىلىك تۇرار؟)

باشقا ئادەم ياكى نەرسىلەر توغرىسىدا پاراڭلىشىۋاتقاندا، سۆزلىگۈچى تۆۋەندىكىدەك مەنىلەرنى ئىپادىلىشى مۇمكىن:

a) ئۇلارنىڭ كەلگۈسى توغرىسىدا ھۆكۈم قىلىۋاتقان بولىدۇ:

He is very intelligent. He will do well in life. (He'll do…)

(ئۇ ناھايىتى ئەقىللىق. ئۇ ھاياتىدىكى ئىشلىرىنى ياخشى بىر تەرەپ قىلىدۇ.)

She will not walk very far in those high-heeled shoes.
(ئۇ ئاشۇ ئېگىز پاشنىلىق ئاياغلىرى بىلەن ئۇزاق يول ماڭالمايدۇ.)

(**b** هازىرقى ئىش-ھەرىكەتلەر توغرىسىدا ھۆكۈم قىلىشۋاتقان بولىدۇ:

'Where is John?'   'Oh, he'll be in his office'   (- جون قەيەردە؟ - ئۇ ئىشخانىسىدىمىكىن.)

He won't be home from work yet.   (ئۇ تېخىچە ئىشتىن قايتىپ كەلمىدى.)

(**c** بىر سىنىڭ بىرەر ئىشنى قىلىشنى خالىماي ۋاتقانلىقىنى ئېيتىشۋاتقان بولىدۇ:

He won't eat his breakfast.   (ئۇ ناشتا قىلمايدۇ.)

They won't tell me anything about their experience.
(ئۇلار ماڭا ئۇزلىرىنىڭ سەرگۈزەشتىلىرى توغرىلىق ئېيتىپ بەرمەيدۇ.)

My car won't start. (ماشىنام قوزغالمايدۇ.)   She won't leave. (ئۇ كەتمەيدۇ.)

(**d** باشقىلارنىڭ پائالىيەتلىرىگە ئالاھىدە قىزىقىشۋاتقانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ:

Won't they come with us?   (ئۇلار بىز بىلەن بىللە كەلمەمدىكىنە؟)

Will John bring his girl friend?   (جون قىز دوستىنى ئېلىپ كېلەرمۇ؟)

### Shall نىڭ ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى شەخسلەر بىلەن ئىشلىتىلىشى

ئادەتتە shall ۋە ئۇنىڭ باشقا شەكىللىرى ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى شەخسلەر بىلەن ئىشلىتىلسە ۋەدە، رۇخسەت، بۇيرۇق ياكى چەكلىمىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. بۇلار يەنە تۆۋەندىكى جەدۋەلنىڭ ئوڭ تەرىپىدىكى جۈملە شەكىللىرى ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈش ئەھۋاللىرى تېخىمۇ كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ:

| shall/shan't | كۆپ ئۇچرايدىغان تەڭداش مەنە شەكىللىرى |
|---|---|
| You shall have a dog for you birthday.<br>(تۇغۇلغان كۈنىڭىز ئۈچۈن چوقۇم بىر ئىتىڭىز بار بولىدۇ.) | I promise you you will have … (مەن سىزگە ۋەدە قىلىمەنكى…)<br>I'll buy you a dog… (مەن سىزگە ئېلىپ بېرىمەن…) |
| You shan't go to the party.<br>(سىز زىياپەتكە بارمايسىز.) | You can't go to the party. (سىز زىياپەتكە بارالمايسىز.)<br>I forbid you to go to the party. (زىياپەتكە بېرىشىڭىزنى چەكلەيمەن.)<br>I won't let you go to the party. (سىزنى زىياپەتكە بارغۇزمايمەن.) |
| He shall have everything he needs.<br>(ئۇ زۆرۈر بولغان ھەممە نەرسىگە ئېرىشىدۇ.) | I will give him… (مەن ئۇنىڭغا … بېرىمەن.)<br>Let him have… (ئۇنىڭغا … يول قويۇلىدۇ.)<br>Give him … (ئۇنىڭغا … بېرەيلى، بېرىڭ…)<br>I want him to have … (مەن ئۇنىڭدا… بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن.)<br>I promise that he will have… (مەن ۋەدە قىلىمەنكى…) |
| They shall not (shan't) come again.<br>(ئۇلار قايتا كەلمىسۇن.) | They mustn't come again. (ئۇلار قايتا كەلمەسلىكى كېرەك.)<br>I forbid them to come again. (ئۇلارنىڭ قايتا كېلىشىنى توسىمەن.)<br>I don't want them to come again. (ئۇلارنىڭ قايتا كېلىشىنى خالىمايمەن.) |

shall يەنە قانۇنى ھۆججەتلەردە قانۇن بويىچە بىرەر ئىشنىڭ يۈز بېرىش ياكى يۈز بەرمەسلىك كېرەكلىكىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

The purchaser shall return or pay for the goods within thirty days. After this time, the purchaser shall be liable to a surcharge if he has failed to return or pay for the goods. The vendor shall have the right to…
(سېتىۋالغۇچى ئوتتۇز كۈن ئىچىدە مالنى قايتۇرۇشى ياكى تۆلىشى كېرەك. مۇشۇ ۋاقىتتىن كېيىن، ئەگەر سېتىۋالغۇچى مالنى قايتۇرۇپ بولالمىسا ياكى تۆلەپ بولالمىسا جەرىمانە تۆلەشكە مەجبۇر بولىدۇ. ساتقۇچى … ھوقۇقىغا ئىگە بولىدۇ.)

### كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلىنىڭ مەجھۇل دەرىجە قۇرۇلمىسى

كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلىنىڭ مەجھۇل دەرىجىسى كۆپىنچە كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ كىم تەرىپىدىن ئورۇندىلىدىغانلىقىنى ئەمەس، بەلكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ ئورۇندىلىش ياكى ئورۇندالماسلىقىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىلىدۇ. شەكىل جەھەتتىن will ياكى shall نىڭ كەينىدىن پېئىل be نىڭ ئەسلى شەكلى be، ئۇنىڭ كەينىدىن

ھەرقانداق مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشدۇ، بولۇشسىز شەكلىدە not نى will ياكى shall نىڭ ئارقىسىغىلا قوشىمىز، بولۇشسىز سوراق شەكىللىرىدە كۆپىنچە قىسقارتىلما شەكىللىرى won't (will not=) ياكى shan't (shall not=) ئىشلىتىلىدۇ.

***Will/Shall*** + I/we/you/he/she/it/they/… + ***be*** + ***Ved$_2$...?***

e.g. Where *will* the Olympic Games *be held* in your country in four years' time?

(تۆت يىلدىن كېيىن ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى قەيەردە ئۆتكۈزۈلىدۇ؟)

I/We/You/He/She/It/They**…** ***will/shall*** + ***be*** + ***Ved$_2$...***

e.g. The Olympic Games *will be held* in our country in four years' time.

(ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى تۆت يىلدىن كېيىن مەملىكىتىمىزدە ئۆتكۈزۈلىدۇ.)

***Will/Shall*** + I/we/you/he/she/it/they/… + ***not*** + ***be*** + ***Ved$_2$...?***

***Won't / Shan't*** + I/we/you/he/she/it/they/… + ***be*** + ***Ved$_2$...?***

e.g. *Won't* the Olympic Games *be held* in your country next?

(ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى تۆت يىلدىن كېيىن مەملىكىتىڭلاردا ئۆتكۈزۈلمەمدۇ؟)

I/We/You/He/She/It/They/…***will not /Won't /shall not / Shan't*** + ***be*** + ***Ved$_2$...***

e.g. The Olympic Games *will not (won't) be held* in our country.

(ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى بىزنىڭ مەملىكىتىمىزدە ئۆتكۈزۈلمەيدۇ.)

## 10. كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلى Future continuous tense

**كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلى تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا ئىشلىتىلىدۇ:**

a بۇ شەكىل تۆۋەندىكى مىساللاردا كۆرسىتىلگەندەك، تەكلىپ قىلىۋاتقانلىقىنى ئەمەس، بەلكى ئۇچۇرغا ئېرىشمەكچى بولغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان سوراق جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ:

*Will* you *be brining* Jill with you? <ئۇچۇرغا ئېرىشمەكچى> (جىلنىمۇ ئېلىپ كېلەمسىز؟)

*Will* you *bring* Jill with you? <تەكلىپ> (جىلنىمۇ بىللە ئېلىپ كېلەرسىزمۇ؟)

**b** ئىش - ھەرىكەت يۈز بېرىۋاتقان بولسا ھەمدە ئۇنى كەلگۈسىگە قاراپ داۋام ئېتىدۇ دەپ قارىغاندا ئىشلىتىلىدۇ:

I wonder if it *will be* still *raining* this afternoon. (بىلمىدىم، بۈگۈن چۈشتىن كېيىنمۇ يامغۇر ياغامدۇ؟)




**c** ئۆزىمىزنى كەلگۈسىدە قىياس قىلغاندا ۋە ئىش - ھەرىكەتنىڭ يۈز بېرىۋاتقان ھالىتىنى ئالدىن كۆرگەندە بۇ خىل شەكىل ئىشلىتىلىدۇ:

In a few minutes we *shall be landing* at Hotan airport.

(بىر قانچە مىنۇتتىن كېيىن بىز خوتەن ئايرودرومىغا قونۇۋاتقان بولىمىز.)

I*'ll be seeing* Alim this evening. (مەن بۈگۈن كەچقۇرۇن ئالىم بىلەن كۆرۈشىمەن.)




d كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلىگە ئوخشاش، بۇ شەكىلمۇ ھازىرنىڭ ئۆزىدە باشقىلارنىڭ نېمە ئىش قىلىۋاتقانلىقىنى ياكى كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا نېمە ئىش قىلىۋاتقان بولىدىغانلىقى توغرىسىدىكى قىياسلاردا ئىشلىتىلىدۇ:

Where is John? (جون قەيەردە؟)

He is in his office. (ئۇ ئىشخانىسىدا.) <پاكىت>

He will be in his office. (ئۇ ئىشخانىسىدىمىكىن.) <قىياس>

He is having his lunch. (ئۇ چۈشلۈك تاماق يەۋاتىدۇ.) <پاكىت>

He *will be having* his lunch, I expect. (ئۇ چۈشلۈك تاماق يەۋاتامدىكىن دەيمەن.) <قىياس>

You are feeling hungry. (سىزنىڭ قورسىقىڭ ئېچىۋاتىدۇ.) <پاكىت>

You *will be feeling* hungry after all that exercise, I expect. <قىياس>
(ئاشۇ مەشىقتىن كېيىن سىزنىڭ قورسىقىڭ ئېچىپ كېتەمدىكىن دەيمەن.)

يۈز بېرىش ئالدىدىكى ئىش- ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتە، ئەگەر كېلىشىپ قويۇلغان ئىش-ھەرىكەت بولسا ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىنى، قىياسەن جەزملەشتۈرۈلگەن ئىش-ھەرىكەت بولسا كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلى ئىشلىتىلىدۇ:

The funeral is next Friday. Will Mr John be there?
(ماتەم مۇراسىمى كېلەركى جۈمە كۈنىدە. جون ئەپەندى شۇ يەردە بولارمۇ؟)

Oh yes, he is coming to the funeral, of course. (ھە، ئۇ ئەلۋەتتە كېلىدۇ.) <پاكىت>

Oh, he *will be coming* to the funeral, surely. (ھە، ئۇ جەزمەن كېلىدۇ.) <قىياس>

### كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى:

كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلىدە جۈملىنىڭ ئىگىسى ھەرقانداق شەخس ۋە ساندا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلىكىدە بىرىنچى ياردەمچى سۆز بولۇپ will ياكى shall، ئىككىنچى ياردەمچى سۆز بولۇپ be ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ھەرقانداق مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئىزچىل (-ing) شەكلى كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall جۈملە ئىگىسىنىڭ ئالدىغا ئۆتىدۇ. ئىنكار شەكلىدە not ياكى never نى will ياكى shall نىڭ كەينىگە قىستۇرىمىز. مەسىلەن:

سوراق شەكلى:

***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***be*** + ***V-ing …***?
***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***not*** + ***be*** + ***V-ing …***?
***Won't/Shan't*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***be*** + ***V-ing …***?

بايان شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***be*** +***V-ing …***
I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…***'ll*** + ***be*** +***V-ing …***

بولۇشسىز شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***not***+ ***be*** +***V-ing …***
I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***won't/shan't***+ ***be*** +***V-ing …***

قىسقارتىلما بايان شەكلى:

(Yes,) I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***(not).***

*Will* John *be coming* to the funeral? (جون ماتەم مۇراسىمىغا كېلەرمۇ؟)

Oh, he *will be coming* to the funeral, surely. (ھە، ئۇ جەزمەن كېلىدۇ.)

He *will not be coming* to the funeral, I think. (مېنىڭچە ئۇ كەلمەيدۇ.)

مەجھۇل دەرىجىسىدە، بىرىنچى ياردەمچى سۆز ئورنىدا يەنىلا will ياكى shall، ئىككىنچى ياردەمچى سۆز ئورنىدا يەنىلا be، ئۈچىنچى ياردەمچى سۆز ئورنىدا چوقۇم پېئىل be نىڭ ئىزچىل شەكلى being ئاندىن ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى (Ved2) كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall يەنىلا ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ. ئىنكار شەكلىدە not ياكى never نى will ياكى shall نىڭ كەينىگە قىستۇرىمىز. مەسىلەن:

سوراق شەكلى: ***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***be*** + ***being*** + ***V-ed***$_2$ ***…***?
***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***not*** + ***be*** + ***being*** + ***V-ed***$_2$ ***…***?
***Won't/Shan't*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***be*** + ***being*** + ***V-ed***$_2$ ***…***?

بايان شەكلى: I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***will/shall+be+being+V-ed***$_2$ ***…***
I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…'***ll/'ll+be+being+V-ed***$_2$ ***…***

بولۇشسىز شەكلى: I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***will/shall+not+be+being+V-ed***$_2$ ***…***
I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***won't/shan't+be+being+V-ed***$_2$ ***…***

قىسقارتىلما بايان شەكلى: (Yes,) I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***(not).***

*Will* John *be being invited* to the wedding? (جون توي مۇراسىمىغا تەكلىپ قىلىنارمۇ؟)
Oh yes, He *should be being invited* to the wedding, of course.
(ھە، ئۇ توي مۇراسىمىغا چوقۇم تەكلىپ قىلىنىدۇ، ئەلۋەتتە.)
He *will not be being invited* to the wedding. (ئۇ توي مۇراسىمىغا تەكلىپ قىلىنمايدۇ.)

## 11. كەلگۈسى زامان پۈتكەن شەكلى Future perfect tense


ۋاقىت- ھازىردىن كېيىنكى بىر بۆلۈك ۋاقىت، سۆزلەۋاتقان ۋاقىتتىن كېيىن


مەيىل- سۆزلىگۈچى ئۆزىنى كەلگۈسىدە دەپ تەسەۋۋۇر قىلغان ۋە مەلۇم بىر ئىش- ھەرىكەتنىڭ تاماملىنىپ بولغانلىقىنى ئېيتىش ئۈچۈن كەينىگە قاراۋاتقان بولىدۇ.

### كەلگۈسى زامان پۈتكەن شەكلى تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا ئىشلىتىلىدۇ:

a بۇ شەكىل دائىم كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر ۋاقىتقىچە بولغان بىر بۆلۈك ۋاقىت ئىچىدە تاماملىنىدىغان ئىش- ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ.

By the time you receive this letter, I *will have left* Urumqi.
(سەن بۇ خەتنى تاپشۇرۇپ ئالىدىغان چاغقىچە مەن ئۈرۈمچىدىن كېتىپ بولغان بولىمەن.)
I will call for you at seven. *Will* you *have finished* dinner by then?
(مەن سىنى سائەت يەتتىدە چاقىرىمەن، شۇ چاغقىچە كەچلىك تاماقنى يەپ بولارسەنمۇ؟)
*Will* you *have finished* dinner until seven o'clock?
(سائەت يەتتىگىچە كەچلىك تاماقنى يەپ بولالامسەن؟)
They *will have finished* the new swimming pool by the end of next year.
(ئۇلار كېلەر يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە يېڭى سۇ ئۈزۈش كۆلچىكىنى پۈتتۈرۈپ بولىدۇ.)
The new swimming pool *will have been finished* by the end of next year.
(يېڭى سۇ ئۈزۈش كۆلچىكى كېلەر يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە پۈتكۈزۈلۈپ بولىدۇ.)




b بۇ شەكىل يەنە ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ ھازىرقى ئەھۋالى توغرىسىدىكى پەرەزنى ئوتتۇرىغا قويۇشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

They *will have arrived* there by now. (ئۇلار ھازىرغىچە ئۇ يەرگە يېتىپ بېرىپ بولغاندۇ.)

### كەلگۈسى زامان پۈتكەن شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى:

كەلگۈسى زامان پۈتكەن شەكلىدە جۈملىنىڭ ئىگىسى ھەرقانداق شەخس ۋە ساندا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلىكىدە بىرىنچى ياردەمچى سۆز بولۇپ will ياكى shall، ئىككىنچى ياردەمچى سۆز بولۇپ have ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ھەرقانداق مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق (Ved2) شەكلى كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall جۈملە ئىگىسىنىڭ ئالدىغا ئۆتىدۇ. ئىنكار شەكلىدە not ياكى never نى will ياكى shall نىڭ كەينىگە قىستۇرىمىز. مەسىلەن:

سوراق شەكلى:

***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***have*** + ***V-ed2*** ***…***?
***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… +***not*** + ***have*** + ***V-ed2*** ***…***?
***Won't/Shan't*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***have*** + ***V-ed2*** ***…***?

بايان شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***have*** +***V-ed2*** ***…***
I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…***'ll/'ll***+ ***have*** +***V-ed2*** ***…***

بولۇشسىز شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***not***+ ***have*** +***V-ed2*** ***…***
I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***won't/shan't***+ ***have*** +***V-ed2*** ***…***

قىسقارتىلما بايان شەكلى:

Yes (No), I/We/You/He/She/It/They… + ***will/shall*** + ***(not)***

I will telephone you at seven. *Will* you *have finished* dinner by then?
(مەن سائەت يەتتىدە تېلېفون قىلىمەن. شۇ چاغقىچە كەچلىك تاماقنى يەپ بولامسەن؟)

Yes, I *will (have finished* dinner by then.) (ھە، مەن شۇ چاغقىچە كەچلىك تاماقنى يەپ بولىمەن.)
No, I *will not (have finished* dinner by then.) (ياق، مەن شۇ چاغقىچە كەچلىك تاماقنى يەپ بولالمايمەن.)

مەجھۇل دەرىجىسىدە بىرىنچى ياردەمچى سۆز ئورنىدا يەنىلا will ياكى shall، ئىككىنچى ياردەمچى سۆز ئورنىدا يەنىلا have، ئۈچىنچى ياردەمچى سۆز ئورنىدا چوقۇم پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been، ئاندىن ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى (Ved2) كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall يەنىلا ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ. ئىنكار شەكلىدە not ياكى never نى will ياكى shall نىڭ كەينىگە قىستۇرىمىز. مەسىلەن:

سوراق شەكلى:

***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***have***+***been***+***V-ed2*** ***…***?
***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+ ***not*** +***have***+***been***+***V-ed2*** ***…***?
***Won't/Shan't*** + I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***have***+***been***+***V-ed2*** ***…***?

بايان شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/…+***will/shall***+***have***+***been***+***V-ed2*** ***…***
I/We/You/He/She/It/They/…***'ll/'ll***+***have***+***been***+***V-ed2*** ***…***

I/We/You/He/She/It/They/…+***will/shall+not+have+been+V-ed₂ …*** :بولۇشسىز شەكلى
I/We/You/He/She/It/They/…+***won't/shan't+have+been+V-ed₂ …***

(Yes,) I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***will/shall+(not).*** :قىسقارتىلما بايان شەكلى

*Will* your dinner *have been finished* by then? (شۇ چاغقىچە كەچلىك تاماقلار يېيىلىپ بولامدۇ؟)
Yes, It *will (have been finished* by then.) (ھە، تاماق شۇ چاغقىچە يېيىلىپ بولىدۇ.)
No, It *will not (have been finished* by then.) (ياق، ئۇ چاغقىچە يېيىلىپ بولۇنمايدۇ.)

## 12. كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى Future perfect continuous tense

> ۋاقىت- ھازىردىن كېيىنكى بىر بۆلۈك ۋاقىت، سۆزلەۋاتقان ۋاقىتتىن كېيىن
> مەيىل- سۆزلىگۈچى ئۆزىنى كەلگۈسىدە دەپ تەسەۋۋۇر قىلغان ۋە مەلۇم بىر ئىش- ھەرىكەتنىڭ كەلگۈسىدىكى شۇ ۋاقىتقىچە داۋاملىشىۋاتقانلىقىنى ئېيتىش ئۈچۈن كەينىگە قاراۋاتقان بولىدۇ. ئىش- ھەرىكەت يۈز بېرىۋاتقان ھالەتتە تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ.

### كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا ئىشلىتىلىدۇ:

سۆزلەۋاتقان پەيتتە يۈز بېرىۋاتقان ئىش- ھەرىكەتلەرنى تەسۋىرلەشتە ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلىنى ئىشلىتىش مۇمكىن بولۇپلا قالماستىن يەنە كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىنىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئەگەر ئىش- ھەرىكەت كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتىمۇ يۈز بېرىۋاتقان ياكى داۋاملىشىۋاتقان بولسا ئۇ ھالدا كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىنى ئىشلىتىش تېخىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ. بۇ شەكىل ئارقىلىق ئىش- ھەرىكەتنىڭ قانچىلىك ئۇزۇن داۋاملىشىدىغانلىقىنى، كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر ۋاقىتقىچە تەكرار يۈز بەرگەن ئىش- ھەرىكەتلەرنى ۋە ئىش- ھەرىكەتلەرنىڭ ئاخىرلاشقان ياكى ئاخىرلاشمىغانلىقى توغرىسىدىكى قىياسنى ئوتتۇرىغا قويغىلى بولىدۇ:

It is 6 o'clock. I am reading the novel 'War and peace'. By (or At) 8 o'clock,
I *will have been reading* for more than two hours.
(ھازىر سائەت ئالتە بولدى. مەن «ئۇرۇش ۋە تىنچلىق» دېگەن رومانىنى ئوقۇۋاتىمەن. سائەت سەككىزگىچە، مېنىڭ ئوقۇۋاتقىنىمغا ئىككى سائەتتىن ئاشقان بولىدۇ.)




By next July, I *will have been living* here for 10 years.
(كېلەر يىلى 7-ئايغىچە، مېنىڭ بۇ يەردە تۇرۇۋاتقىنىمغا 10 يىل بولىدۇ.)
By next week, I *will have been visiting* my parents every year for 5 years.
(كېلەركى ھەپتە كەلسە، مېنىڭ ئاتا- ئانامنى يىلدا بىرقېتىم يوقلاپ كېلىۋاتقىنىمغا بەش يىل بولىدۇ.)
She *will have been missing* the train now, surely. (ئۇ ھازىر جەزمەن پويىزغا كېچىكىپ قالدى.)

### كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىدىكى پېئىل سۆز بىرىكمىسىنىڭ قۇرۇلمىسى:

كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىدە جۈملىنىڭ ئىگىسى ھەرقانداق شەخس ۋە ساندا بولۇشىدىن قەتئىنەزەر

جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلىكىدە بىرىنچى يارىدەمچى سۆز بولۇپ will ياكى shall، ئىككىنچى يارىدەمچى سۆز بولۇپ have، ئۈچىنچى يارىدەمچى سۆز بولۇپ پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ھەرقانداق مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئىزچىل (V-ing) شەكلى كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall جۈملە ئىگىسىنىڭ ئالدىغا ئۆتىدۇ. ئىنكار شەكلىدە not ياكى never نى will ياكى shall نىڭ كەينىگە قىستۇرىمىز. مەسىلەن:

سوراق شەكلى:

***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/… + ***have*** +***been*** + ***V-ing*** **…**?
***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/…+***not*** + ***have*** +***been*** + ***V-ing*** **…**?
***Won't/Shan't*** + I/We/You/He/She/It/They/… + ***have*** +***been*** + ***V-ing*** **…**?

بايان شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/… + ***will/shall*** + ***have***+***been*** +***V-ing*** **…**
I/We/You/He/She/It/They/… ***ll/'ll*** + ***have***+***been*** +***V-ing*** **…**

بولۇشسىز شەكلى:

I/We/You/He/She/It/They/… + ***will/shall*** + ***not***+ ***have***+***been*** +***V-ing*** **…**
I/We/You/He/She/It/They/… + ***won't/shan't***+ ***have***+***been*** +***V-ing*** **…**

قىسقارتىلما بايان شەكلى:

(Yes,) I/We/You/He/She/It/They/Ahmet… + ***will/shall*** + ***(not)***

*Will* you *have been waiting* for me by then? (سەن مېنى شۇ ۋاقىتقىچە ساقلاۋاتقان بولامسەن؟)
Yes, I *will* (*have been waiting* for you by. (ھەئە، مەن سېنى ساقلاۋاتقان بولىمەن.)
No, I *will not*. I *will have been watching* TV by then.
(ياق، ئۇنداق ئەمەس. ئۇ چاغقىچە مەن تېلېۋىزور كۆرۈۋاتقان بولىمەن.)

مەجھۇل دەرىجىسىدە، بىرىنچى يارىدەمچى سۆز ئورنىدا يەنىلا will ياكى shall، ئىككىنچى يارىدەمچى سۆز ئورنىدا يەنىلا have، ئۈچىنچى يارىدەمچى سۆز ئورنىدا چوقۇم پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been، تۆتىنچى يارىدەمچى سۆز ئورنىدا چوقۇم پېئىل be نىڭ ئىزچىل شەكلى being، ئاندىن ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى (Ved2) كېلىدۇ. سوراق شەكلىدە will ياكى shall يەنىلا ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ. ئىنكار شەكلىدە not ياكى never نى will ياكى shall نىڭ كەينىگە قىستۇرىمىز. مەسىلەن:

سوراق شەكلى:

***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/…+***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**?
***Will/Shall*** + I/We/You/He/She/It/They/…+***not*** +***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**?
***Won't/Shan't*** + I/We/You/He/She/It/They/…+***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**?

بايان شەكلى:

I/We/You/He/She/It/…+***will/shall*** + ***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**
I/We/You/He/She/It/…+***will/shall*** + ***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**

بولۇشسىز شەكلى:

I/We/You/He/She/It/…+***will/shall***+***not***+***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**
I/We/You/He/She/It/…+***won't/shan't***+***have***+***been***+***being***+***V-ed2*** **…**

قىسقارتىلما بايان شەكلى:

(Yes,) I/We/You/He/She/It/They/Ahmet…+***will/shall***+***(not).***

*Will* the novel 'War and peace' *have been being read* by then?
(«ئۇرۇش ۋە تىنچلىق» دېگەن رومان شۇچاغقىچە ئوقۇلۇۋاتقان بولامدۇ؟)
Yes, It *will (have been being read* by then.) (ھەئە، ئۇ شۇچاغقىچە ئوقۇلۇۋاتقان بولىدۇ.)
No, It *will not.* (It will *have been finished* by then.) (ياق، ئۇ ئۇ چاغقىچە ئوقۇلۇپ تۈگىتىلىدۇ.)

## Other ways of expressing the future كەلگۈسىنى ئىپادىلەشنىڭ باشقا ئۇسۇللىرى

### A. be going to

بۇ شەكىل ئېغىز تىلى ۋە قېلىپلاشمىغان يېزىقچىلىقتا نىسبەتەن كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ كۆچلۈك پوزىتسىيە ئىپادىلىنىدىغان كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتنى ئوتتۇرىغا قويۇشنىڭ بىر خىل ئۇسۇلى. بۇنداق ئەھۋالدا ئىش-ھەرىكەتنىڭ

ۋاقتى ئانچە مۇھىم بولمايدۇ.

> **ۋاقىت- ھازىردىن كېيىنكى بىر ۋاقىت، سۆزلەۋاتقان پەيت**
> **مەيلى-** going to do **بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغىنى ئەمەلىيەتتە سۆزلەۋاتقان ۋاقىتتىكى ئىش- ھەرىكەت بولۇپ، بۇ شەكىل ئادەتتە ھازىرقى پاكىتلارغا تايىنىدىغان كەلگۈسىدىكى ئىش-ھەرىكەتلەر توغرىسىدا سۆزلەشكەندە ئىشلىتىلىدۇ، شۇنداقلا بۇ پاكىتلار سۆزلىگۈچى بىلىدىغان پاكىتلار بولىدۇ.**




I *am going to sell* my car and *get* a new one.

(مەن ماشىنامنى سېتىۋېتىپ، يېڭى بىرىنى ئالماقچى.)

What *are* you *going to do* when you leave school?

(مەكتەپتىن ئايرىلغاندا نېمە قىلماقچى بولۇۋاتىسەن؟)

**going to نىڭ ئاساسلىق مەنىسىدىن قارايدىغان بولساق، بۇ شەكىل ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان ئىش- ھەرىكەت سۆزلىگۈچىنىڭ ياكى باشقىلارنىڭ پىلانى، قارارى ۋە نىيەت- مۇددىئالىرىنى چىقىش قىلىدۇ:**

My car is old, it look very rusty.
ماشىنام كونىراپ بەكلا داتلىشىپ كەتكەندەك كۆرۈنىدۇ.

a new car بىر يېڭى ماشىنا

I *am going to buy* a new car. (مەن بىر يېڭى ماشىنا سېتىۋالماقچى.)

It *is going to rain.* (يامغۇر ياغىدىغان بولدى.)
You *are going to fall off* if you are not careful! (ئېھتىيات قىلمىساڭ يىقىلىسەن!)

**بۇ مىساللاردا، پەرەز (يامغۇر يېغىش ۋە يىقىلىش ھادىسىسى) نى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن ھازىرقى پاكىتلار (قارا بۇلۇت ۋە ۋېلىسىپىتنىڭ رولىنى تۇتماي ھەيدەۋاتقان بالا قاتارلىقلار) چىقىش قىلىنغان. بۇلاردا پەقەت پاكىتنىلا مۇئەييەنلەشتۈرگىلى بولىدۇ. بىراق پەرەزنى مۇتلەقلەشتۈرۈۋەتكىلى بولمايدۇ.**

**مۇشۇ بابنىڭ بېشىدا تىلغا ئېلىپ ئۆتكىنىمىزدەك، كەلگۈسىدىكى ئىش- ھەرىكەتلەرنى ئىپادىلەشتە يەنە ھازىرقى زامان شەكىللىرىنى ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ:**

Tomorrow *is* Sunday. (ئەتە كۈنگە يەكشەنبە.) <Present Simple=PS>
The new term *starts* next week. (يېڭى ئوقۇش مەۋسۇمى كېلەركى ھەپتە باشلىنىدۇ.) <PS>
I *am leaving for* America soon. (مەن يېقىندا ئامېرىكىغا ماڭىمەن.) <Present Continuous>
I *am starting* a new job on Monday. (مەن دۈشەنبە كۈنى يېڭى خىزمەتنى باشلايمەن.) <PC>

**be going to بىلەن كېلىدىغان جۈملىلەرگە ئوخشاش بۇلارمۇ ھازىرقى پاكىتلارنى ئاساس قىلىدۇ. بۇلاردىن قايسى بىر خىل شەكىلنى تاللاپ ئىشلىتىشتە ئۇلار تايىنىدىغان پاكىتقا قاراش كېرەك. ئەگەر ھازىرقى پاكىتلار نەشر قىلىنىپ بولغان نەشر بۇيۇملىرى، ۋاقىت جەدۋىلى ياكى كالېندارغا ئوخشاش مۇقىم نەرسىلەر بولسا، ئۇ ھالدا ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىنى**

ئىشلىتىش مۇۋاپىق. مەسىلەن:

The train *leaves* in five minutes' time. (پويىز بەش مىنۇت ئىچىدە يولغا چىقىدۇ.)

ئەگەر پىلان، قارار ياكى مەقسىتىمىز توغرىسىدا سۆزلەۋاتقان بولساق، ئۇ ھالدا، ھازىرقى زامان ئىزچىل شەكلى بىلەن be going to شەكلىنى ئىشلىتىشنىڭ مەنە جەھەتتىكى پەرقى يوق دېيەرلىك:

A: I *am going to start* a new job on Monday. (مەن دۈشەنبە كۈنى يېڭى خىزمەتنى باشلىماقچى.)

B: I *am starting* a new job on Monday. (مەن دۈشەنبە كۈنى يېڭى خىزمەتنى باشلىماقچى.)

بىراق، ھازىر پاكىتلارنى پەرەز قىلىش ياكى باشقىلارغا بۇيرۇق چۈشۈرۈش ۋە نەسىھەت قىلىش ئۈچۈن ئىشلەتكەندە چوقۇم be going to شەكلىنى ئىشلىتىش كېرەك. مەسىلەن:

You *are going to fall off* if you are not careful! (ئېھتىيات قىلمىساڭ يىقىلىسەن!)

دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان يەنە بىر مەسىلە شۇكى، going to نى go ياكى come بىلەن ئىشلىتىش قۇلاققا ئانچە يېقىپ كەتمەيدۇ. شۇڭلاشقا بۇ پېئىللارنى ئىشلىتىش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلغاندا تۆۋەندىكىدەك ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

I *am going to* Hotan next week. (مەن كېلەركى ھەپتە خوتەنگە ماڭماقچى.)

*Are* you *coming to* the concert this evening? (سىز بۈگۈن كەچتىكى كونسېرتقا كەلمەكچىمۇ؟)

going to بىلەن will/shall نىمۇ بەزى ھاللاردا بىر-بىرىنىڭ ئورنىغا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. بەزى پەرقلىق ئىشلىتىلىشلىرى ئاساسەن سۆزلىگۈچىنىڭ پوزىتسىيىسىگە باغلىق بولىدۇ. Will/shall ئىشلىتىلگەندە ۋاقىت مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ، بىراق سۆزلىگۈچىنىڭ پوزىتسىيىسى ئىپادىلەنمەيدۇ. كەلگۈسىدىكى پاكىتنى ئوتتۇرىغا قويۇشنى مەقسەت قىلىدۇ.

It *will rain* soon. (ئۇزاققا قالمايلا يامغۇر ياغىدۇ.)

going to ئىشلىتىلگەندە سۆزلىگۈچىنىڭ پوزىتسىيىسى مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ، بىراق ۋاقىت مۇھىم بولمايدۇ. كەلگۈسى توغرىسىدىكى پەرەزنى ئوتتۇرىغا قويۇشنى مەقسەت قىلىدۇ.

It *is going to rain* soon. (ئۇزاققا قالمايلا يامغۇر ياغىدىغاندەك قىلىدۇ.)




A: What *will* you *do* when you leave school? (مەكتەپتىن ئايرىلغاندا نېمە ئىش قىلىسەن؟)

B: What *are* you *going to do* when you leave school?

(مەكتەپتىن ئايرىلغاندا نېمە ئىش قىلماقچى بولۇۋاتىسەن؟)

يۇقىرىدىكى A جۈملىدە قارشى تەرەپنىڭ كەلگۈسى توغرىسىدىكى پاكىت سورالغان. B جۈملىدە قارشى تەرەپنىڭ قانداق قارارغا كەلگەنلىكى سورالغان.

بەزىدە بۇ ئىككى خىل شەكىلدىن بىرىنىلا ئىشلىتىشكە مۇمكىن بولۇشى مۇمكىن:

I *am going to buy* a new car. (مەن بىر يېڭى ماشىنا سېتىۋالماقچى.) <باشقىلارغا ئېيتىشى مۇمكىن>

I *will buy* a new car. (مەن يېڭى ماشىنا سېتىۋالىمەن.) <ئۆز ئۆزىگە ئېيتىشى مۇمكىن>

going to پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان شەكىللىرى بىلەنمۇ خېلى كۆپ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

I *was going to buy* a new house last year. (ئۆتكەن يىلى يېڭى ئۆي سېتىۋالماقچى بولغان ئىدىم.)

We *were going to leave* here yesterday. (تۈنۈگۈن بىز بۇ يەردىن كەتمەكچى بولغان ئىدۇق.)

### B. *is to*



ۋاقت- هازىردىن كېيىنكى بىر ۋاقىت
مەيىل- بىز مەلۇم ئىشنى قىلىشتىكى مەجبۇرىيەت توغرىسىدا سۆزلەۋاتقان بولىمىز. مەنە جەھەتتىن must ۋە have to بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ، بىراق پەرقلىنىدىغان يېرى، بۇ شەكىل بىزگە مەلۇم پىلان ياكى ئورۇنلاشتۇرۇشلارنىڭ يۇقىرى دەرىجىلىك توغرىسىدىكى پاكىتنى تەكىتلەيدۇ.

You *are to go* at once to Urumqi to meet customer. You *are to tell* no-one about these plans. You *are to come back* by plane tomorrow.
(سىز خېرىدارىمىز بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن دەرھال ئۈرۈمچىگە بارىسىز. پىلانلىرىمىز توغرىسىدا ھېچكىمگە تىنماىسىز. ئەتە ئايروپىلان بىلەن قايتىپ كېلىسىز.)

Nobody *is to leave* the classroom until the examination is over.
(ئىمتىھان تۈگىگىچە ھېچكىمنىڭ سىنىپتىن ئايرىلىشىغا بولمايدۇ.)

بۇ شەكىل ئېغىز تىلىدا ئانچە كۆپ ئىشلىتىلمەيدۇ، كۆپىنچە بۇنىڭ ئورنىغا must ياكى have ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

You *must go* at once to Urumqi to meet customer.
You *mustn't tell* anyone about these plans.
*Don't leave* the classroom until the examination is over.

### C. *is about to*



ۋاقت- هازىردىن ئازراقلا كېيىنكى بىر ۋاقىت، سۆزلەۋاتقان پەيت
مەيىل- بىز مەلۇم ئىشنىڭ ناھايىتى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە يۈز بېرىدىغانلىقىنى تەكىتلىمەكچى.

The bout *is about to leave*. Would all visitors please leave the bout right away. Thank you.
(كېمە هازىرلا قوزغىلىدۇ. بارلىق يولۇچىلار دەرھال كېمىدىن چۈشۈۋېلىڭلار. رەھمەت.)

Ladies and gentlemen, you *are about to see* the most exciting play.
(خانىملار، ئەپەندىلەر، هازىر سىلەر كىشىنى ئەڭ هاياجانغا سالىدىغان ئويۇننى كۆرىسىلەر.)

بۇ مىساللارنىڭ بىرىنچىسىدە كۆپچىلىككە ئۇقتۇرۇش قىلىنغان، ئىككىنچىسىدە نومۇر كۆرسەتكۈچى تاماشىبىنلارنى تېخىمۇ ھەيران قالدۇرماقچى بولغان.

# شەرتلىك زامان شەكىللىرى Conditional tenses

پېئىللارنىڭ شەرتلىك زامان شەكىللىرى ئاساسەن شەرتلىك جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇلار كەلگۈسى زاماننىڭ ئۆتكەن زاماندىكى باراۋەر شەكىللىرى ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدىن قارىغاندا، شەرتلىك زامان شەكىللىرىدە ئىپادىلىنىدىغىنى كۆپىنچە ئۆتمۈشتىكى مەلۇم ۋاقىتقا نىسبەتەن كەلگۈسىدىكى ئىش- ھەرىكەت، هازىرغا نىسبەتەن ئۆتمۈشكە ئايلانغان ئىش- ھەرىكەت بولىدۇ. شەرتلىك زامان شەكىللىرىمۇ باشقا زامان شەكىللىرىگە ئوخشاش ئاددىي، ئىزچىل، پۈتكەن ۋە پۈتكەن ئىزچىل زامان شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ. پېئىللارنىڭ شەرتلىك زامان شەكىللىرى ئاساسەن شەرتلىك جۈملىلەردە ئۆز ئىپادىسىنى تاپىدۇ.

## 13. شەرتلىك زامان ئاددىي شەكلى Conditional simple tense

شەرتلىك زامان ئاددىي شەكلى مەنە جەھەتتىن ئۆتكەن زاماندىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا كەلگۈسى توغرىسىدا ئېيتىلغان، قارار قىلىنغان ياكى قىياس قىلىنغان ئىش- ھەرىكەتنى شۇنداقلا ئۆتكەن زاماندا ئادەتتە ئايلانغان ئىش- ھەرىكەتلەرنى

ھازىرنىڭ ئۆزىدە ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلىنىڭ ئۆتكەن زاماندىكى ماس شەكلى ھېسابلىنىدۇ.

شەرتلىك زامان ئاددىي شەكلى جۈملىنىڭ ئىگىسى بىرىنچى شەخس بولسا would ياكى should نىڭ كەينىگە، جۈملىنىڭ ئىگىسى باشقا شەخسلەر بولسا would نىڭ كەينىگە پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلىنى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. سوراق شەكلىدە would ياكى should ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، بولۇشسىز شەكلىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ.

**تۆۋەندە شەرتلىك زامان ئاددىي شەكلىنىڭ بولۇشلۇق، بولۇشسىز، سوراق ۋە بولۇشسىز سوراق شەكىللىرى بېرىلدى:**

**بولۇشلۇق شەكلى:**
I / We ***would/should*** + ***V*** … e.g. I *should work.* (مەن ئىشلەيتتىم.)
You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would*** + ***V***… e.g. He *would work.* (ئۇ ئىشلەيتتى.)

**سوراق شەكلى:**
***Would/should*** I / We + ***V*** …? e.g. *Should* I *work*? (ئىشلەمتىم؟)
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***V****…?* e.g. *Would* he *work*? (ئۇ ئىشلەمتى؟)

**بولۇشسىز شەكلى:**
I / We ***would not / wouldn't /should not / shouldn't***+ ***V*** …
You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would not / wouldn't*** + ***V***
e.g. I *should not work.* (مەن ئىشلىمەيتتىم.) He *would not work.* (ئۇ ئىشلىمەيتتى.)

**بولۇشسىز سوراق شەكلى:**
***Would/should*** I / We +***not*** + ***V*** …? e.g. *Should* I *not work*?
***Wouldn't /Shouldn't*** I/We + **V…?** e.g. *Shouldn't* I *work*? (ئىشلىمەمتىم؟)
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not*** + ***V…?*** e.g. *Would* he *not work*?
***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***V…?*** e.g. *Wouldn't* he *work*? (ئۇ ئىشلىمەمتى؟)

شەرتلىك زامان ئاددىي شەكلى كەلگۈسى زامان ئاددىي شەكلىنىڭ ئۆتكەن زامان باراۋەر شەكلى بولغاچقا، باش جۈملىنىڭ خەۋەردىكى پېئىل ئۆتكەن زاماندا كەلسە will ياكى shall ئىشلىتىلمەستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ ئۆتكەن زامان شەكىللىرى would ياكى should ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

I *will not see* you if I am busy. (ئەگەر ئالدىراش بولۇپ قالسام سەن بىلەن كۆرۈشمەيمەن.)
I *would not see* you if I were busy. (ئەگەر ئالدىراش بولغان بولسام سەن بىلەن كۆرۈشمەيتتىم.)

I *hope* (that) I *shall/will succeed.* (مەن غەلىبە قىلىشنى ئۈمىد قىلىمەن.)
I *hoped* (that) I *should/would succeed.* (مەن غەلىبە قىلىشنى ئۈمىد قىلاتتىم.)

I *know* (that) he *will be* in time. (مەن ئۇنىڭ ۋاقتىدا كېلىدىغانلىقىنى بىلىمەن.)
I *knew* (that) he *would be* in time. (مەن ئۇنىڭ ۋاقتىدا كېلىدىغانلىقىنى بىلەتتىم.)

He *thinks* (that) they *will give* him a visa. (ئۇ ئۇلارنى ئۆزىگە ۋىزا بېرىدۇ دەپ ئويلايدۇ.)
He *thought* (that) they *would give* him a visa. (ئۇ ئۇلارنى ئۆزىگە ۋىزا بېرىدۇ دەپ ئويلايتتى.)
When I was a child I *would go* fishing with my father.
(كىچىك ۋاقتىمدا مەن دادام بىلەن بېلىق تۇتقىلى باراتتىم.)

I *would often come* home exhausted when I was a teacher in that school.
(مەن ئاشۇ مەكتەپتە ئوقۇتقۇچى ۋاقتىمدا دائىم ئۆيگە ھېرىپ- ئېچىپ كېلەتتىم.)

يۇقىرىدىكىلەردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بىۋاستە نۇتۇقتىكى shall ياكى will ۋاستىلىك نۇتۇقتا ئەگەر تونۇشتۇرغۇچى پېئىل (يەنى باش جۈملىنىڭ خەۋەردىكى پېئىل) ئۆتكەن زاماندا كەلسە should ياكى would قا ئۆزگىرىدۇ.

I *said,* 'I *shall go* home' = I *said* that I *should go* home.
(مەن «ئۆيگە قايتىمەن.» دېدىم. = مەن ئۆيگە قايتىمەن دېگەنتىم.)

He *said* 'I *shall go* home.' = he *said* that he *would go* home.
(ئۇ «مەن ئۆيگە قايتىمەن» دېدى. = ئۇ ئۆيگە قايتىدىغانلىقىنى دېگەن.)

**شەرتلىك زامان ئاددىي شەكلىنىڭ مەجھۇل دەرىجە قۇرۇلمىسى**

مەجھۇل دەرىجىسىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ ئەسلى شەكلى be قوشۇلىدۇ، ئۇنىڭ كەينىدىن مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى كېلىدۇ.

بولۇشلۇق شەكلى:

I / We ***would/should* + *be* + *V-ed2*** …

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would* + *be* + *V-ed2*** …

e.g. He *would be invited* to the wedding if he *was* here.

(ئەگەر ئۇ بۇ يەردە بولغان بولسا توي مۇراسىمىغا تەكلىپ قىلىناتتى.)

سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We + ***be* + *V-ed2*** …?

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***be* + *V-ed2* …?**

e.g. *Would* he *be invited* to the wedding if he *was* here?

(ئەگەر ئۇ بۇ يەردە بولغان بولسا توي مۇراسىمىغا تەكلىپ قىلىنارمىدى؟)

بولۇشسىز شەكلى:

I / We ***would not / wouldn't /should not / shouldn't* + *be* + *V-ed2*** …

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would not / wouldn't* + *be* + *V-ed2*** …

e.g. He *would not be invited* to the wedding if he *was* here.

(ئەگەر ئۇ بۇ يەردە بولغان بولسىمۇ توي مۇراسىمىغا تەكلىپ قىلىنمايتتى.)

بولۇشسىز سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We +***not* + *be* + *V-ed2*** …?

***Wouldn't /Shouldn't*** I/We + ***be* + *V-ed2* …?**

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not* + *be* + *V-ed2* …?**

***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***be* + *V-ed2* …?**

e.g. *Wouldn't* he *be invited* to the wedding if he *was* here?

(ئەگەر ئۇ بۇ يەردە بولغان بولسا توي مۇراسىمىغا تەكلىپ قىلىنمامتى؟)

## 14. شەرتلىك زامان ئىزچىل شەكلى Conditional continuous tense

شەرتلىك زامان ئىزچىل شەكلى مەنە جەھەتتىن ئۆتكەن زاماندىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا كەلگۈسىدە يۈز بېرىۋاتقان بولىدۇ دەپ قارىغان ئىش - ھەرىكەتنى ھازىرنىڭ ئۆزىدە ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلىنىڭ ئۆتكەن زاماندىكى ماس شەكلى ھېسابلىنىدۇ.

شەرتلىك زامان ئىزچىل شەكلى جۈملىنىڭ ئىگىسى بىرىنچى شەخس بولسا would ياكى should نىڭ كەينىگە، جۈملىنىڭ ئىگىسى باشقا شەخسلەر بولسا would نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ ئەسلى شەكلىنى، ئۇنىڭ كەينىگە مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئىزچىل (ing-) شەكلىنى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. سوراق شەكلىدە would ياكى should ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، بولۇشسىز شەكلىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ.

**تۆۋەندە شەرتلىك زامان ئىزچىل شەكلىنىڭ بولۇشلۇق، بولۇشسىز، سوراق ۋە بولۇشسىز سوراق شەكىللىرى بېرىلدى:**

بولۇشلۇق شەكلى:

I / We ***would/should* +*be* + *V-ing***

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would* + *be* + *V-ing***

e.g. I *should be working*. (مەن ئىشلەۋاتقان بولاتتىم.)

He *would be working*. (ئۇ ئىشلەۋاتقان بولاتتى.)

سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We + ***be* + *V-ing*** …?

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***be* + *V-ing?***

e.g. *Should* I *be working*? (مەن ئىشلەۋاتقان بولارمىدىم؟)

*Would* he *be working*? (ئۇ ئىشلەۋاتقان بولارمىدى؟)

بولۇشسىز شەكلى:

I / We ***would not / wouldn't / should not / shouldn't +be+V-ing***

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would not / wouldn't+be + V***

e.g. I *should not be working*. (مەن ئىشلىمەيۋاتقان بولاتتىم.)

He *wouldn't be working*. (ئۇ ئىشلىمەيۋاتقان بولاتتى.)

بولۇشسىز سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We+***not +be+V***-ing…?(e.g. *Should* I *not be working*?)

***Wouldn't /Shouldn't*** I/We ***be+ V-ing…?***

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet…+***not+be+V-ing…?*** (e.g. *Would* he *not be working?*)

***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***+be+V-ing…?***

e.g. *Shouldn't* I *be working*? (مەن ئىشلىمەيۋاتقان بولارمىدىم؟)

*Wouldn't* he *be working?* (ئۇ ئىشلىمەيۋاتقان بولارمىدى؟)

شەرتلىك زامان ئىزچىل شەكلى كەلگۈسى زامان ئىزچىل شەكلىنىڭ ئۆتكەن زامان باراۋەر شەكلى بولغاچقا، باش جۈملىنىڭ خەۋىرىدىكى پېئىل ئۆتكەن زاماندا كەلسە will ياكى shall ئىشلىتىلمەستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ ئۆتكەن زامان شەكىللىرى would ياكى should ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

I *will be coming* here if I am not busy. (ئەگەر ئالدىراش بولمىسام بۇ يەرگە كېلىۋاتقان بولىمەن.)

I *would be coming* here if I were not busy. (ئەگەر ئالدىراش بولمىغان بولسام بۇ يەرگە كېلىۋاتقان بولاتتىم.)

I *hope* (that) I *shall/will be reading this.* (مەن بۇ كىتابنى ئوقۇۋاتقان بولسامكەن دەيمەن.)

I *hoped* (that) I *should be reading this book.* (مەن بۇ كىتابنى ئوقۇۋاتقان بولسامكەن دەيتتىم.)

I *shall be writing* letters all day tomorrow. (مەن ئەتە پۈتۈن كۈن خەت يېزىۋاتقان بولىمەن.)

He *said* that He *would be writing* all day tomorrow.

(ئۇ ئەتە پۈتۈن كۈن خەت يېزىۋاتقان بولىدىغانلىقىنى ئېيتتى.)

I *will be watching* television if I am not busy tomorrow.

(ئەگەر ئەتە ئالدىراش بولمىسام تېلېۋىزور كۆرۈۋاتقان بولىمەن.)

I *said* (that) I *would be watching* television if I am not busy.

(مەن ئالدىراش بولمىسام تېلېۋىزور كۆرۈۋاتقان بولىدىغانلىقىمنى دېگەن.)

### شەرتلىك زامان ئىزچىل شەكلىنىڭ مەجھۇل دەرىجە قۇرۇلمىسى

مەجھۇل دەرىجىسىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ ئەسلى شەكلى be قوشۇلىدۇ، ئۇنىڭ كەينىدىن ئۇنىڭ ئىزچىل شەكلى being قوشۇلىدۇ، ئاندىن ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى كېلىدۇ.

بولۇشلۇق شەكلى:

I / We ***would/should*** + ***be*** +***being*** + ***V-ed2*** …

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would*** + ***be*** +***being*** + ***V-ed2*** …

e.g. The Olympic Games *would be being held* at that time if there *was* no war.

(ئەگەر شۇ ۋاقىتتا ئۇرۇش بولمىغان بولسا ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى ئۆتكۈزۈلۈۋاتقان بولار ئىدى.)

سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We + ***be*** +***being*** + ***V-ed2*** …?

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***be*** +***being*** + ***V-ed2*** *…?*

e.g. *Would* the Olympic Games *be being held* at that time if there *was* no war?

(ئەگەر شۇ ۋاقىتتا ئۇرۇش بولمىغان بولسا ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى ئۆتكۈزۈلۈۋاتقان بولارمىدى؟)

بولۇشسىز شەكلى:

I / We ***would not /wouldn't should not/shouldn't*** + ***be*** +***being*** + ***V-ed2*** …

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would not / wouldn't*** + ***be*** +***being*** + ***V-ed2*** …

e.g. The Olympic Games *would not be being held* at that time if there *was* no war.

(ئەگەر شۇ ۋاقىتتا ئۇرۇش بولمىغان بولسىمۇ ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى ئۆتكۈزۈلۈۋاتقان بولماس ئىدى.)

بولۇشسىز سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We ***+not + be +being + V-ed2*** …?
***Wouldn't /Shouldn't*** I/We ***+ be +being + V-ed2 …?***
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not + be +being + V-ed2 …?***
***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***+ be + V-ed2 …?***

e.g. *Wouldn't* the Olympic Games *be being held* at that time if there *was* no war?
(ئەگەر شۇ ۋاقىتتا ئۇرۇش بولمىغان بولسا ئولىمپىك مۇسابىقىلىرى ئۆتكۈزۈلۈۋاتقان بولماسمىدى؟)

## 15. شەرتلىك زامان پۈتكەن شەكلى The conditional perfect tense

شەرتلىك زامان پۈتكەن شەكلى مەنە جەھەتتىن ئۆزىمىزنى ئۆتكەن زاماندىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا قويۇپ تۇرۇپ كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر بۆلۈك ۋاقىتتا يۈز بېرىدۇ ياكى كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا ئاخىرلىشىدۇ دەپ قارالغان ئىش-ھەرىكەتلەرنى ھازىرنىڭ ئۆزىدە ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ كەلگۈسى زامان پۈتكەن شەكلىنىڭ ئۆتكەن زامان ماس شەكلى ھېسابلىنىدۇ.

شەرتلىك زامان پۈتكەن شەكلى جۈملىنىڭ ئىگىسى بىرىنچى شەخس بولسا would ياكى should نىڭ كەينىگە، جۈملىنىڭ ئىگىسى باشقا شەخسلەر بولسا would نىڭ كەينىگە have نى، ئۇنىڭ كەينىگە مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلىنى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. سوراق شەكلىدە would ياكى should ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، بولۇشسىز شەكلىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ.

تۆۋەندە شەرتلىك زامان پۈتكەن شەكلىنىڭ بولۇشلۇق، بولۇشسىز، سوراق ۋە بولۇشسىز سوراق شەكىللىرى بېرىلدى:

بولۇشلۇق شەكلى:

I / We ***would/should + have+ V-ed2*** …
You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would +have+V-ed***…

e.g. I *should have worked.* (مەن ئىشلىگەن بولار ئىدىم.)
He *would have worked.* (ئۇ ئىشلىگەن بولار ئىدى.)

سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We ***+have+V-ed2*** …?
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***+have+V-ed2...?***

e.g. *Should* I *have worked*? (مەن ئىشلىگەن بولارمىدىم؟)
*Would* he *have worked?* (ئۇ ئىشلىگەن بولارمىدى؟)

بولۇشسىز شەكلى:

I / We ***would not /wouldn't /should not /shouldn't +have+V-ed2*** …
You/He/She/It/They/Ahmet…***+would not / wouldn't +have+V-ed2***

e.g. I *should not have worked.* (مەن ئىشلىمىگەن بولاتتىم.)
He *would not have worked.* (ئۇ ئىشلىمىگەن بولاتتى.)

بولۇشسىز سوراق شەكلى:

***Would/should*** I/We***+not+have+V-ed2***…?
***Wouldn't /Shouldn't*** I/We + ***have+V-ed2…?*** (e.g. *Shouldn't* I *have worked?*)
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not + have+V-ed2…?*** (e.g. *Would* he *not have worked?*)
***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***have+V-ed2…?***

e.g. *Should* I *not have worked*? (مەن ئىشلىمىگەن بولارمىدىم؟)
*Wouldn't* he *have worked*? (ئۇ ئىشلىمىگەن بولارمىدى؟)

I *hope* he *will have finished* before we *get* back.
(مەن ئۇنىڭ بىز قايتىپ كەلگىچە تۈگىتىپ بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز.)

I *hoped* he *would have finished* before we *got* back.

(مەن ئۇنىڭ بىز قايتىپ كەلگۈچە تۇگىتىپ بولۇشنى ئۈمىد قىلغان ئىدىم.)

I *know* he *will have got used* to live there by next month.

(مەن ئۇنىڭ كېلەر ئايغىچە ئۇ يەردە تۇرۇشقا كۆنۈپ قالىدىغانلىقىنى بىلىمەن.)

I *knew* he *would have got used* to live there by next month.

(مەن ئۇنىڭ كېلەركى ئايغىچە ئۇ يەردە تۇرۇشقا كۆنۈپ قالىدىغانلىقىنى بىلەتتىم.)

**شەرتلىك زامان پۈتكەن شەكلىنىڭ مەجهۇل دەرىجە قۇرۇلمىسى**

مەجهۇل دەرىجىسىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە have قوشۇلىدۇ، ئۇنىڭ كەينىدىن پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been قوشۇلىدۇ، ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى كېلىدۇ.

بولۇشلۇق شەكلى:

I / We ***would/should + have + been + V-ed2*** …

You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would +have+ been + V-ed2*** …

e.g. The new roads *would have been completed* by now if …

(ئەگەر... بولسا، يېڭى يوللار بۇ چاغقىچە پۈتكۈزۈلۈپ بولۇناتتى.)

سوراق شەكلى:

***Would/should*** I / We ***+have+ been + V-ed2*** …?

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***+have+ been + V-ed2*** …?

e.g. *Would* the new roads *have been completed* by now if …?

(ئەگەر... بولسا، يېڭى يوللار بۇ چاغقىچە پۈتكۈزۈلۈپ بولۇنارمىدى؟.)

بولۇشسىز شەكلى:

I / We ***would not /wouldnn't / should not/ shouldn't +have+ been + V-ed2*** …

You/He/She/It/They/Ahmet…***+would not / wouldn't+have+ been + V-ed2*** …

e.g. The new roads *would not have been completed* by now if …

(ئەگەر... بولغان بولسىمۇ، يېڭى يوللار بۇ چاغقىچە پۈتكۈزۈلۈپ بولۇنمايتتى.)

بولۇشسىز سوراق شەكلى:

***Would/should*** I/We***+not+have+ been + V-ed2*** …?

***Wouldn't /Shouldn't*** I/We + ***have+ been + V-ed2*** …?

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not + have+ been + V-ed2*** …?

***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***have+ been + V-ed2*** …?

e.g. *Wouldn't* the new roads *have been completed* by now if …?

(ئەگەر... بولسا، يېڭى يوللار بۇ چاغقىچە پۈتكۈزۈلۈپ بولۇنماسمىدى؟)

## 16. شەرتلىك زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى The conditional perfect continuous tense

شەرتلىك زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى مەنە جەھەتتىن ئۆزىمىزنى ئۆتكەن زاماندىكى مەلۇم بىر ۋاقىتتا قويۇپ تۇرۇپ كەلگۈسىدىكى مەلۇم بىر بۆلۈك ۋاقىتتا يۈز بېرىۋاتقان بولىدۇ دەپ قارىغان ئىش- ھەرىكەتلەرنى ھازىرنىڭ ئۆزىدە ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ كەلگۈسى زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىنىڭ ئۆتكەن زامان ماس شەكلى ھېسابلىنىدۇ.

شەرتلىك زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلى جۈملىنىڭ ئىگىسى بىرىنچى شەخس بولسا would ياكى should نىڭ كەينىگە، جۈملىنىڭ ئىگىسى باشقا شەخسلەر بولسا would نىڭ كەينىگە have نى، ئۇنىڭ كەينىگە پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been نى، ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئىزچىل شەكلىنى قوشۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. سوراق شەكلىدە would ياكى should ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ، بولۇشسىز شەكلىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە not قوشۇلىدۇ.

**تۈۋەندە شەرتلىك زامان پۈتكەن شەكلىنىڭ بولۇشلۇق، بولۇشسىز، سوراق ۋە بولۇشسىز سوراق شەكىللىرى بېرىلدى:**

**بولۇشلۇق شەكلى:**

I / We ***would/should + have+been+ V-ing*** …
You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would +have+ been+ V-ing***…
e.g. I *should have been working*. (مەن ئىشلەپ كېلىۋاتقان بولار ئىدىم.)
He *would have been working*. (ئۇ ئىشلەپ كېلىۋاتقان بولار ئىدى.)

**سوراق شەكلى:**

***Would/should*** I / We +***have+ been+ V-ing*** …?
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… +***have+ been+ V-ing***…?
e.g. *Should* I *have been working*? (مەن ئىشلەپ كېلىۋاتقان بولارمىدىم؟)
*Would* he *have been working*? (ئۇ ئىشلەپ كېلىۋاتقان بولارمىدى؟)

**بولۇشسىز شەكلى:**

I / We ***would not / wouldn't / should not / shouldn't +have+ been+ V-ing*** …
You/He/She/It/They/Ahmet…+***would not / wouldn't +have+ been+ V-ing***
e.g. I *should not / shouldn't have been working*. (مەن ئىشلىمەيۋاتقان بولارئىدىم.)
He *would not have been working*. (ئۇ ئىشلىمەيۋاتقان بولار ئىدى.)

**بولۇشسىز سوراق شەكلى:**

***Would/should*** I/We+***not+have+ been+ V-ing***…?
***Wouldn't /Shouldn't*** I/We + ***have+ been+ V-ing…?***
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not + have+ been+ V-ing…?***
***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***have+ been+ V-ing…?***
e.g. *Should* I *not have been working*? (مەن ئىشلىمەيۋاتقان بولارمىدىم؟)
*Wouldn't* he *have been working?*(ئۇ ئىشلەۋاتقان بولماسمىدى؟)

She *said* (that) She *would be living* here for twenty years by the end of last year.
(ئۇ ئۆتكەن يىلنىڭ ئاخىرى كەلسە بۇ يەردە تۇرىۋاتقىنىغا 20 يىل بولىدىغانلىقىنى دېگەن ئىدى.)
If I *had* enough money, I *would have been studying* in Germany by this time.
(ئەگەر يېتەرلىك پۇل بولغان بولسا ئىدى، مەن بۇ چاغقىچە گىرمانىيىدە ئوقۇۋاتقان بولار ئىدىم.)

## شەرتلىك زامان پۈتكەن ئىزچىل شەكلىنىڭ مەجھۇل دەرىجە قۇرۇلمىسى

مەجھۇل دەرىجىسىدە would ياكى should نىڭ كەينىگە have قوشۇلىدۇ، ئۇنىڭ كەينىدىن پېئىل be نىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى been قوشۇلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭ ئىزچىل شەكلى being قوشۇلىدۇ، ئاخىرىدا مۇستەقىل پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى كېلىدۇ.

**بولۇشلۇق شەكلى:**

I / We ***would/should + have + been + being + V-ed2*** …
You/He/She/It/They/Ahmet… + ***would +have+ been + being + V-ed2*** …
e.g. The old roads *would have been being repaired* by now if …
(ئەگەر... بولسا، بۇ كونا يوللار بۇ چاغقىچە رېمونت قىلىنىۋاتقان بولاتتى.)

**سوراق شەكلى:**

***Would/should*** I / We +***have+ been + being + V-ed2*** …?
***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… +***have+ been + being + V-ed2*** …?
e.g. *Would* the old roads *have been being repaired* by now if …?
(ئەگەر... بولسا، بۇ كونا يوللار بۇ چاغقىچە رېمونت قىلىنىۋاتقان بولارمىدى؟)

**بولۇشسىز شەكلى:**

I/We + ***would not/wouldn't/should not/shouldn't+have+been+being+V-ed2***…
You/He/She/It/They/Ahmet…+***would not / wouldn't +have+ been + being + V-ed2*** …

e.g. The old roads *would not have been being repaired* by now if …

(ئەگەر... بولىسمۇ، بۇ كونا يوللار بۇ چاغقىچە رېمونت قىلىنىۋاتقان بولماس ئىدى.)

بولۇشسىز سوراق شەكلى:

***Would/should*** I/We+***not+have+ been*** + ***being*** + ***V-ed2*** …?

***Wouldn't /Shouldn't*** I/We + ***have+ been*** + ***being*** + ***V-ed2*** …?

***Would*** you/he/she/it/they/Ahmet… ***not*** + ***have+ been*** + ***being*** + ***V-ed2 …?***

***Wouldn't*** you/he/she/it/they/Ahmet… + ***have+ been*** + ***being*** + ***V-ed2 …?***

e.g. *Wouldn't* the new roads *have been being repaired* by now if …?

(ئەگەر... بولسا، بۇ كونا يوللار بۇ چاغقىچە رېمونت قىلىنىۋاتقان بولماسمىدى؟)

# Sequence of tenses زامانلارنىڭ تەرتىپى

يۇقىرىدىكى ھەرخىل زامان شەكىللىرىدىن مەلۇم بىر خىل شەكلىنى ئاساس قىلىپ تۈزۈلگەن بىرجۈملە ئۆز نۆۋىتىدە بېقىندى جۈملە سۈپىتىدە مەلۇم بىر زامان شەكلىدىن تۈزۈلگەن باش جۈملىنىڭ مەلۇم بىر بۆلىكى بىلەن تەڭداش بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. مەسىلەن:

We knew *that the the bridge was unsafe*. (بىز بۇ كۆۋرۈكنىڭ بىخەتەر ئەمەسلىكىنى بىلەتتۇق.)

He ran faster *than we did*. (ئۇلار بىزدىن تېزراق يۈگۈردى.)

This the picture *that I bought in Rome*. (بۇ مەن رىمدىن سېتىۋالغان رەسىم.)

بۇلارغا ئوخشاش مىساللار شەرتلىك جۈملىلەردە، مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە، مەقسەت بېقىندى جۈملە، سېلىشتۇرما بېقىندى جۈملە قاتارلىقلاردا ناھايىتى كۆپ ئۇچرايدۇ. ئۇگىنىش داۋامىدا ئۇگەنگۈچىنىڭ تارماق جۈملىلەرنىڭ نامى، ۋە ئۇلارنىڭ پەرقلىرى توغرىسىدىكى تەپسىلاتلارنى بىلىشى ئانچە زۆرۈر ئەمەس، بىراق بىر جۈملىدە قايسىسىنىڭ ئاساسلىق پېئىل ئىكەنلىكىنى پەرقلەندۈرۈشى ئىنتايىن زۆرۈر. تۆۋەندە بۇنى پەرقلەندۈرۈش زامان شەكىللىرىنىڭ بىرىكمە جۈملىلەردىكى تەرتىپى ئارقىلىق ئېنىق تونۇشقا ئىگە قىلىنىدۇ:

جۈملىنىڭ ئاساسلىق پېئىلى ئۆتكەن زاماندا بولسا، ئۇ ھالدا بېقىندى جۈملىدىكى پېئىللارمۇ چوقۇم ئۆتكەن زاماندا بولۇشى كېرەك:

| باش جۈملىدىكى پېئىل زامان شەكلى<br>Tense of verb in main clause | مىساللار examlpes<br>Present = ھازىرقى زامان　Past = ئۆتكەن زامان<br>Perfect = پۈتكەن زامان　Continuous = ئىزچىل شەكلى | بېقىندى جۈملىدىكى پېئىل زامان شەكلى<br>Tense of verb in subordinate clause |
|---|---|---|
| Present | He *thinks* that it *will rain*. (ئۇ يامغۇر ياغىدۇ دەپ ئويلايدۇ.) | Future |
| Past | He *thought* that it *would rain*. (ئۇ يامغۇر ياغىدۇ دەپ ئويلىغان ئىدى.) | Conditional |
| Present | He *sees* that he *has made* a mistake. (ئۇ ئۇنىڭ خاتالىق سادىر قىلغىنىنى كۆردى.) | Prese.perf. |
| Past | He *saw* that ha *had made* a mistake. (ئۇ ئۇنىڭ خاتالىق سادىر قىلغانلىقىنى كۆرگەن.) | Past.perf. |
| Present | I *work* so hard that I *am* always tired. (مەن شۇنداق جاپالىق ئىشلىگەچكە ھارغىنلىق ھېس قىلىمەن.) | Present |
| Past | I *worked* so hard that I *was* always tired. (مەن شۇنداق جاپالىق ئىشلىگەچكە چارچاش ھېس قىلىپ قالدىم.) | Past |
| Pre.perf. | Ha *has done* all that *is* nessessary. (ئۇ زۆرۈر بولغاننىڭ ھەممىسىنى قىلىپ كەلدى.) | Present |
| Past.perf. | Ha *had done* all that *was* nessessary. (ئۇ زۆرۈر بولغاننىڭ ھەممىسىنى قىلىپ كەلگەن ئىدى.) | Past |
| Present | He *says* that he *is going* to eat it. (ئۇنىڭ ئېيتىشىچە ئۇ ئۇنى يەمەكچى ئىكەن.) | Pres.continuous |
| Past | He *said* that he *was going* to eat it. (ئۇ ئۆزىنىڭ يەمەكچى بولغانلىقىنى ئېيتقان ئىدى.) | Past.continuous |

شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى، پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلى (to قوشۇلۇپ كېلىدىغان to see دېگەندەك شەكلى) دىن بىرىنلا ئىشلىتىپ بېقىندى جۈملە ياسىغىلى بولمايدۇ. شۇنداقلا پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكىللىرى يۇقىرىدىكىدەك قائىدىلەرگە بېقىنمايدۇ، يەنى ئۇلارنىڭ شەكلى ئۆزگەرمەيدۇ:

He wants *to go* to London. (ئۇ لوندونغا بارماقچى.)

He wanted *to go* to London. (ئۇ لوندونغا بارماقچى بولغان ئىدى.)

# Adjectives سۈپەتلەر .7

# 7. Adjectives

## Characteristics of the adjective سۈپەتلەرنىڭ ئالاھىدىلىكى

### 1. قىسقىچە چۈشەنچە Instruction

***ئادەم ۋە نەرسىلەرنىڭ رەڭگى، تۈرى، بەلگىسى، شەكلى ۋە باشقا خۇسۇسىيەتلىرىنى بىلدۈرىدىغان سۆز تۈركۈمى سۈپەت دەپ ئاتىلىدۇ. يىغىنچاقلىغاندا، سۈپەتلەر ئىسىم ياكى ئالماشلارنىڭ خۇسۇسىيىتىنى ئىپادىلەپ بېرىدىغان سۆزلەردۇر.***

كەڭ مەنىدىن ئېيتقاندا، سۈپەتلەر شەيئىلەرنىڭ، ۋەقە ھادىسىلەرنىڭ تۈرلۈك خاراكتېرى، بەلگىسى، تۈسى، رەڭگى، تۈر-شەكلى، ھالىتى، تەمى، پۇرىقى، سۈپەت-ساپاسى، جانلىقلارنىڭ تۈرلۈك جىسمانىي ۋە پسىخىكىلىق ئالاھىدىلىكلىرى، شەيئىلەرنىڭ ماكان، زامان، ھەم ئۆزىدىن باشقا شەيئىلەر بىلەن بولغان تۈرلۈك مۇناسىۋىتى، ئىش-ھەرىكەت ۋە ئۇلارنىڭ تۈرلۈك بەلگە- ئالاھىدىلىكلىرى قاتارلىق مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن:

a *useful* book (بىر قوللىنىشچان كىتاب)    a *red* handkerchief (بىر قىزىل قولياغلىق)

a *big* tree (بىر چوڭ دەرەخ)    an *English* book (بىر ئىنگلىزچە كىتاب)

بۇنداق سۈپەت سۆزلىرى تۆۋەندىكىدەك سوئاللارغا جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ:

What is it like? (ئۇ قانداق؟)    what is he like? (ئۇ قانداق ئادەم؟)

باشقا تىللارغا ئوخشاش ئىنگلىز تىلىدىمۇ سۈپەتلەردىن باشقا ئىسىم ياكى باشقا سۆزلەرنى تەسۋىرلىيەلەيدىغان ياكى ئۇلارنى ئېنىقلاپ سۈپەت رولىنى ئوينايدىغان نۇرغۇن سۆز ۋە سۆز تۈركۈملىرى بولۇپ ئۇلار:

1) چەكلىمە سۆزلەر(Determiners)، ئۇلار ئارتىكل ۋە كۆرسىتىش ئالماشلار، both،all،ۋە half قاتارلىق سۆزلەر ھەمدە ئىگىلىك ئالماشلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

2) مىقدار سۆزلەر (Quantifiers)، يەنى some ۋە any غا ئوخشاش سۆزلەر.

3) ساناق سانلار (Cardinal Numbers)، يەنى one، two،three قاتارلىقلار ۋە دەرىجە سانلار (Ordinal Numbers) يەنى، first، second، third قاتارلىقلار سان ياكى دەرىجىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بولغاچقا، بۇلارمۇ سۈپەت دەپ قارىلىدۇ.

4) سوراق سۆزلىرى (Interrogatives)، يەنى، which، what ۋە whose قاتارلىقلار تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا سۈپەت رولىنى ئوينايدۇ:

*Which* book do you mean? (قايسى كىتابنى دەيسىز؟)

*What* clothes are you taking with you? (سىز قانداق كىيىملەرنى ئېلىۋالدىڭىز؟)

*Whose* pen is this? (كىمنىڭ قەلىمى بۇ؟)

سۈپەتلەر سان جەھەتتىن تۇراقلىق بولىدۇ، يەنى ئۇلار ئېنىقلىغان ئىسىم مەيلى بىرلىك شەكىلدە بولسۇن ياكى كۆپلۈك شەكىلدە بولسۇن، ئۆزلىرىنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتمەيدۇ:

an *intelligent* boy (بىر ئەقىللىق ئوغۇل بالا)

an *intelligent* girl (بىر ئەقىللىق قىزچاق)

--- *intelligent* boys (ئەقىللىق ئوغۇللار)

--- *intelligent* girls (ئەقىللىق قىزچاقلار)

ئادەتتە تەنھا ھالەتتىكى مەلۇم بىر سۆزگە قاراپلا ئۇنىڭ سۈپەت ياكى ئەمەسلىكىنى ئېيتىپ بەرگىلى بولمايدۇ، چۈنكى، مەلۇم بىر سۆزنىڭ قۇرۇلمىسى ئۇنىڭ سىنتاكسىلىق فۇنكسىيىسىنى كۆرسىتىپ بېرەلمەيدۇ. بىراق بەزى ئارقا قوشۇمچىلار بىر قىسىم سۈپەتلەرگە خاس بولىدۇ. مەسىلەن:

*-able: comfortable*    *-al: seasonal:*    *-ful: playful*    *-ic: scientific*

*-ish: grayish*    *-less: useless*    *-ous: dangerous*    *-y: dirty*

كۆپ ئىشلىتىلىدىغان نۇرغۇن سۈپەتلەرنىڭ باشقا سۆزلەردىن پەرقلىنىپ تۇرىدىغان شەكلى يوق. مەسىلەن:

*good*    *hot*    *little*    *young*    *fat*    *fine*    *bad*

مەلۇم بىر سۆزنىڭ شەكىل ئۆزگىرىش مۇمكىنچىلىكىگە ئاساسلىنىپ ئۇنىڭ سۈپەت ياكى ئەمەسلىكىنى ئايرىغىلى بولمايدۇ. نۇرغۇن سۈپەتلەر سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىل ئۆزگىرىشىگە ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

*great – greater – greatest*  *good – better – best*  *bad – worse – worst*

بىراق نۇرغۇنلىرى بۇنداق شەكىل ئۆزگىرىشىنى قوللىمايدۇ. مەسىلەن:

*disastrous - * disastrouser - *disastrousest*

يەنە ئاز بىرقىسىم رەۋىشلەرمۇ شەكىل ئۆزگىرىشى قىلىدۇ. مەسىلەن:

(He worked) *hard – harder – hardest*

نۇرغۇن سۈپەتلەر شۇنداق بىر ئاساسنى ياراتقان بولۇپ، ئۇلاردىن ئارقا قوشۇلغۇچى ly- نىڭ ياردىمى بىلەن رەۋىشلەر ياسىلىدۇ. بىراق بەزىلىرىدىن بۇ خىل ئۇسۇلدا رەۋىش ياساشقا بولمايدۇ. مەسىلەن:

(adjective) *great* – (adverb) *greatly*  (adjective) *kind* – (adverb) *kindly*

(adjective) *old* – (adverb) **oldly*  (adjective) *young* – (adverb) **youngly*

## 2. سۈپەتلەرگە قويۇلىدىغان تۆت ئۆلچەم Four criteria for adjectives

تۆۋەندىكى تۆت ئامىل ئادەتتە سۈپەتلەرنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ.

(a) سۈپەتلەر ئەركىن ھالدا ئېنىقلىغۇچى ئورنىدا كېلەلەيدۇ، يەنى، ئۇلار ئىسىملارنى ئالدىدىن ئېنىقلىيالايدۇ، كۆپىنچە مەلۇم بىر چەكلىمە سۆز بىلەن ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي ئىسىمنىڭ ئوتتۇرىسىدا كۆرۈلىدۇ:

an *ugly* painting  the *round* table  *dirty* linen  that *beautiful* girl

(b) سۈپەتلەر ئەركىن ھالدا كېسىم خەۋەر ئىچىدە كېلەلەيدۇ، يەنى، ئۇلار تۆۋەندىكى بىرىنچى جۈملىدىكىدەك ئىگە تولۇقلىغۇچىسى، 2-جۈملىدىكىدەك تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى بولالايدۇ. مەسىلەن:

(1) The painting is *ugly.* (بۇ رەسىم سەت ئىكەن.)

(2) He thinks the painting *ugly.* (ئۇ بۇ رەسىمنى سەت دەپ قارايدۇ.)

(c) ئۇلار كۈچەيتمە سۆز very تەرىپىدىن ئېنىقلىنالايدۇ. مەسىلەن:

The children are very *happy*. (بالىلار ناھايىتى خۇشال.)

(d) ئۇلار سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىللىرىگە ئىگە. سېلىشتۇرۇش (3)-، (4)- مىساللاردىكىدەك سۈپەتلەرنىڭ شەكىل ئۆزگىرىشى ياكى (5)-، (6)- مىساللاردىكىدەك ئالدى ئېنىقلىغۇچى سۆزلەر more ۋە most لارنىڭ ياردىمى ئارقىلىق مەيدانغا كېلىشى مۇمكىن. مەسىلەن:

(3) The children are *happier* now. (بالىلار ھازىر تېخىمۇ خۇشالراق.)

(4) They are the *happiest* people I know. (ئۇلار مەن بىلىدىغانلىرىم ئىچىدىكى ئەڭ خۇشال ئادەملەردۇ.)

(5) These students are *more intelligent*. (بۇ ئوقۇغۇچىلار تېخىمۇ چېچەنرەك.)

(6) They are the *most beautiful* paintings I have ever seen.
(بۇلار مېنىڭ كۆرگەنلىرىم ئىچىدىكى ئەڭ چىرايلىق رەسىملەر.)

## 3. مەركىزىي ۋە يەكلىمە سۈپەتلەر Central and peripheral adjectives

ئادەتتە سۈپەت دەپ قارالغان سۆزلەرنىڭ ھەممىسى يۇقىرىدىكى تۆت ئامىلنىڭ ھەممىسىگە ئىگە بولۇشى ناتايىن. مەسىلەن، پەقەت قىسمەن ئەھۋاللاردىلا afraid ئېنىقلىغۇچى ئورنىدا كېلەلىسە، utter كېسىم خەۋەر ئىچىدە كېلەلەيدۇ.

?**afraid* people ~ People are afraid of him. (كىشىلەر ئۇنىڭدىن قورقىدۇ.)

*utter* nonsense (پۈتۈنلەي يالغان گەپ) ~ ?*That nonsense is utter.

(؟ بەلگىسى قويۇلغىنى ئالاھىدە ئەھۋال ئاستىدىلا شۇنداق بولىدىغانلىقىنى، * بەلگىسى مۇۋاپىق بولمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)

تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا infinite نى very بىلەن ئېنىقلاشمۇ ياكى سېلىشتۇرما شەكلىنى ياساشمۇ مۇمكىن بولمايدۇ. مەسىلەن:

God's infinite mercy (ئاللانىڭ چەكسىز مېھربانلىقى) ~ God's mercy is infinite. (ئاللانىڭ مېھرى چەكسىز.)

*God's mercy is very infinite.  *It is more infinite than…

سۈپەتلەر ئادەتتە يۇقىرىدىكى تۆت ئامىل (ئۆلچەم) دىن پايدىلىنىپ ئانالىز قىلىنىدۇ. سۈپەتلەرنىڭ تۈرىنى كۆرسىتىش ئۆچۈن، تۆۋەندىكى سەككىز سۆز ( سۈپەت بىلەن رەۋىشنىڭ چېگراسىدا تۇرىدىغان مىساللارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) تاللاندى.

سۆزلەر بىر قانچە سۆز تۈركۈمىگە تەۋە بولالايدىغان بولغاچقا، بۇ يەردە ئۇلارنىڭ قايسى خىل ئىشلىتىلىشى ئىكەنلىكىنى ئېنىق كۆرسىتىش ئۈچۈن، ئۇلار جۈملىدە ئالدى-كەينىدە كېلىدىغان سۆزلەر بىلەن بىرلىكتە بېرىلدى.

(1) John is *hungry*. (جوننىڭ قورسىقى ئاچتى.)

(2) The universe is *infinite*. (ئالەم چەكسىز.)

(3) Ablimit is my *old* friend. (ئابلىمىت مېنىڭ قەدىناس دوستۇم.)

(4) The prisoners were *afraid*. (مەھبۇسلار قورققان ئىدى.)

(5) Bob is an *utter* fool. (بوب بىر ئۆتۈپ كەتكەن دۆت.)

(6) My old brother was *asleep*. (ئاكام ئۇخلاپ قالغان ئىدى.)

(7) The meeting is *soon*. (يىغىلىش پات ئارىدا بولىدۇ.)

(8) My nephew Alim is *abroad*. (جىيەنىم ئالىم چەت ئەلدە. )

يۇقىرىدىكى مىساللاردىكى يانتۇ يېزىلغان سۆزلەرنى سۈپەتلەرگە ھۆكۈم قىلىشنىڭ ئۆلچەملىرى ئارقىلىق تۆۋەندىكىدەك تەكشۈرۈشكە بولىدۇ. ھەربىر ئۆلچەمنى مەلۇم ھەرپ بىلەن ئىپادىلەش ئارقىلىق تۆۋەندىكى ئاددىي ئۆلچەش ئۇسۇلىغا ئېرىشەلەيمىز:

(a) = ئېنىقلىغۇچىلىق ئىشلىتىلىشى (attributive use)

(b) = باغلىغۇچى پېئىل seem گە ئەگىشىپ كېسىم خەۋەر ئىچىدە كېلىشى (predicative use after the copular *seem*)

(c) = very بىلەن ئالدىن ئېنىقلىنىشى (premodification by very)

(d) = سېلىشتۇرۇش (comparison)

| | | (a) | (b) | (c) | (d) | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| (1) | *hungry* | + | + | + | + | CENTRAL | ADJECTIVES |
| (2) | *infinite* | + | + | – | – | | |
| (3) | *old* | + | – | + | + | PERIPHERAL | |
| (4) | *afraid* | ? | + | + | + | | |
| (5) | *utter* | + | – | – | – | | |
| (6) | *asleep* | – | + | – | – | | |
| (7) | *soon* | – | – | + | + | ADVERB | |
| (8) | *abroad* | – | – | – | – | | |

يۇقىرىدىكى كۆرسەتمىنى كۆزەتكەندە، شۇنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇكى، يالغۇز ھالەتتە (1) *hungry* يۇقىرىدىكى تۆت ئۆلچەمنىڭ ھەممىسىنى قاندۇرالايدۇ؛ (2) infinite بولسا (a) بىلەن (b) نى قوللايدۇ؛ (3) old بولسا (a)، (c) ۋە (d) لارنى قوللايدۇ؛ (4) afraid بولسا (b)، (c) ۋە (d) لارنى قوللايدۇ؛ (5) utter پەقەت (a) نىلا قوللايدۇ؛ (6) asleep پەقەت (b) نىلا قوللايدۇ؛ (7) soon بولسا (c) بىلەن (d) نى قوللايدۇ؛ (8) abroad بولسا سۈپەتلەرگە قويۇلىدىغان ھېچقانداق بىر ئۆلچەمنى قاندۇرالمايدۇ. يۇقىرىدىكى سەككىز سۆزنىڭ ئالدىنقى ئالتىسى سۈپەت، كېيىنكى ئىككىسى رەۋىش دەپ قارىلىدۇ.

ئادەتتە ئېنىقلىغۇچى ۋە كېسىم خەۋەر بولۇش رولى سۈپەتلەرنىڭ مەركىزىي ئامىللىرى ھېسابلىنىدۇ. hungry بىلەن infinite قا ئوخشاش بۇ ئىككى خىل ئۆلچەمنى قانائەتلەندۈرەلەيدىغان سۈپەتلەر مەركىزىي سۈپەتلەر دېيىلىدۇ.

بۇ ئىككى ئۆلچەم [(a) ياكى (b)] نىڭ ئازدېگەندە بىرەرسىنى قاندۇرالايدىغان old، afraid، utter ۋە asleep قا ئوخشاش سۈپەتلەر يەكلىمە سۈپەتلەر دېيىلىدۇ.

بۇ ئىككى ئۆلچەمنىڭ بىرەرسىنىمۇ قاندۇرالمايدىغانلىرى (يەنى، 7-، 8- لىرى) سۈپەت بولالمايدۇ، رەۋىشكە مەنسۇپ بولىدۇ.

# باشقا سۆز تۈركۈملىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك سۈپەتلەر
# The adjectives in relation to other word classes

بۇ بۆلەكتە سۈپەت ۋە باشقا سۆز تۈركۈملىرى ئوتتۇرىسىدا ئېغىشىدىغان بىرقىسىم سۆزلەر مۇھاكىمە قىلىنىدۇ. بۇ خىل ئېغىشىش باشقا سۆز تۈركۈملىرىنىڭ ئالاھىدىلىكى بولىدىغان، بىراق سۈپەتلەر ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلغان سىنتاكسىلىق ئامىللارغا ياكى سۈپەتنىڭ ئالاھىدىلىكى بولىدىغان، بىراق باشقا سۆز تۈركۈملىرى ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلغان سىنتاكسىلىق ئامىللارغا باغلىق بولىدۇ.

## 4 . سۈپەت بىلەن رەۋىشنىڭ شەكىلداشلىقى Adjective and adverb homomorphs

سۈپەتلەر بىلەن رەۋىشلەر ئوتتۇرىسىدا مۇئەييەن ئورتاقلىق مەۋجۇت. تۆۋەندىكى كۆرسەتمىنىڭ سول تەرىپىدىكى ئالدى ئېنىقلىغۇچىنىڭ سۈپەتلىك رولى بىلەن ئوڭ تەرەپتىكى ھالەتنىڭ رەۋىشلىك رولىنى سېلىشتۇرغاندا:

(1) a *rapid* car (يۇقىرى سۈرئەتلىك ماشىنا) ~ drive { *Rapidly* (تېز ھەيدەش) / **rapid* (خاتا) }

(2) (2) a *fast* car (تېز سۈرئەتلىك ماشىنا) ~ drive { **fastly* (خاتا) / *fast* (تېز ھەيدەش) }

(3) a *slow* car (ئاستا سۈرئەتلىك ماشىنا) ~ drive { slowly (ئاستا ھەيدەش) / slow (ئاستا ھەيدەش) }

(1)-مىسال نورمال ئەھۋالنى ئىپادىلەيدۇ، يەنى بۇ مىسالدا سۈپەت بىلەن رەۋىشنىڭ شەكلى ۋە رولى جەھەتتىكى ئادەتتىكى پەرقلىرىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. بۇ يەردە رەۋىش ئارقا قوشۇلغۇچى ly- نىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسالغان.

(2)- مىسالدىكى fast سۈپەت فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولغاندىمۇ، رەۋىش فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولغاندىمۇ ئوخشاش قۇرۇلمىغا ئىگە بولغان. ئوخشاشلا، long بىلەن short مۇ ئوخشاشلا ھەم سۈپەت ھەم رەۋىش ئورنىدا ئىشلىتىلىۋېرىدۇ. مەسىلەن

Did you have to wait { A long time? (ئۇزاق ساقلىشىڭ زۆرۈرمىدى؟) / long? (ئۇزاق ساقلىشىڭ زۆرۈرمىدى؟) / *longly? (خاتا) }

She { had short hair. (ئۇ قىسقا چاچلىق ئىدى.) / Cut her hair { short. (ئۇ چېچىنى قىسقا قىلىپ كەستى.) / *shortly. (خاتا) } }

گەرچە long نىڭ longly دەپ رەۋىش شەكلى بولمىسىمۇ بىراق short نىڭ shortly دىن ئىبارەت رەۋىش شەكلى بولىدۇ ئەمما مەنىسى ئوخشىمايدۇ، ئۇ تۆۋەندىكى جۈملىدىكى soon بىلەن ئوخشاش مەنىدە بولىدۇ.

I will be back *soon (=shortly)*. (مەن ئۇزاققا قالمايلا قايتىپ كېلىمەن.)

يۇقىرىدىكى (3)- مىسالدىكى slow ۋە slowly ھەرئىككىلىسى رەۋىش فۇنكسىيىسىگە ئىگە. Slow غا ئوخشاش سۈپەت شەكىللىرى ماس ھالدىكى رەۋىش شەكىللىرىدىن بىر قانچە تەرەپتىن پەرقلىنىدۇ. سۈپەت شەكلى پېئىلنىڭ ياكى تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىدىكى ئورۇندا كېلىشتە چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ، يەنى كەلمەيدۇ.

He { *slowly* / *slow } drove the car into the garage. (ئۇ ماشىنىنى رېمونتخانا ئىچىگە ئاستا ھەيدەپ كىردى)

He drove the car {*slowly* / *slow} into the garage. (ئۇ ماشىنىنى رېمونتخانا ئىچىگە ئاستا ھەيدەپ كىردى)

بۇنداق ئەھۋاللاردا پەرق روشەن گەۋدىلىنىدۇ، سۈپەت شەكلى ۋە ماس ھالدىكى -ly بىلەن كېلىدىغان رەۋىش شەكلىنى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

ئۆلچەملىك ئىشلىتىلىشلەردە، پەقەت ئاز ساندىكى بىرقىسىم رەۋىشلەرلا سۈپەتلەرگە شەكىل جەھەتتىن ئوخشىشىپ كېتىدۇ. شۇڭلاشقا قوبۇل قىلىشقا بولىدىغان جۈملىلەر يوق دېيەرلىك:

*He came back *sudden*.

*She buys her clothes *careful*.

ئەكسىچە، ئۆلچەمسىز ياكى ئادەتلىنىپ كەتكەن ئىشلىتىلىشلەردە، رەۋىش شەكلىنىڭ ئورنىغا سۈپەتلەرنىڭ ئىشلىتىلىشى بىر قەدەر كەڭ ئومۇملاشقان. مەسىلەن:

Don't talk *daft*. (ئۇنداق ئەخمىقانە پاراڭ قىلما.)
She pays her rent *regular*. (ئۇ ئىجارىنى قەرەلىدە تاپشۇرىدۇ.)
They played *real good*. (ئۇلار ھەقىقەتەن ياخشى ئوينىدى.)
He spoke to John sharp. (ئۇ جونغا ئاچچىق بىلەن گەپ قىلدى.)

سۈپەتلەرنىڭ ئەسلى شەكلىگە ئوخشمايدىغان يېرى، بەزى سۈپەتلەرنىڭ سېلىشتۇرما ۋە دەرىجە شەكىللىرى قېلىپلاشقان ئىنگلىز تىلىدىمۇ رەۋىش شەكلىدە ئىشلىتىلىۋېرىلىدۇ.

(1) ?Speak *clear*.
(2) Speak *clearer*. ['more clearly'] (ئېنىقراق سۆزلە.)
(3) This newscaster speaks *clearest* of all. ['most clearly']
(بۇ دېكتور ھەممەيلەندىن ئېنىق سۆزلەيدىكەن.)

(1)- مىسالدىكى clear بولسا clearly نىڭ ئۆلچەمسىز شەكلى، (2)-، (3)- جۈملىدىكى clearer بىلەن clearest بولسا more clearly بىلەن most clearly لارنىڭ قوبۇل قىلىشقا بولىدىغان ئۆلچەملىك ئىنگلىزچە ۋارىيانتلىرى ھېسابلىنىدۇ.

## 5. -ly سىز رەۋىشلەر Adverbs without *-ly*

ئىنگلىز تىلىدا fast كە ئوخشاش شەكىل جەھەتتىن سۈپەت ھەم رەۋىش شەكلى ئوخشاش (-ly قوشۇلمىغان ھالەتتە كېلىدىغان) سۆزلەردىن خېلى كۆپ. مەسىلەن:

She arrived in the *late* afternoon. [adjective] (ئۇ چۈشتىن كېيىنرەك كەلدى.)
She arrived *late* in the afternoon. [adverb] (ئۇ چۈشتىن كېيىن كېچىكىپ كەلدى.)

late نىڭ -ly قوشۇلۇپ كېلىدىغان lately دېگەن شەكلى بار، بىراق ئوخشمايدىغان مەنىدە كېلىدۇ:
have you seen her lately? ['recently'] (يېقىندىن بۇيان ئۇنى كۆردىڭىزمۇ؟)

باشقا مىساللار تۆۋەندىكىچە (سۈپەتلىك ئىشلىتىلىشى ئالدىدا، رەۋىشلىك ئىشلىتىلىشى كەينىدە بېرىلدى):

| ADJECTIVE | ADVERB |
|---|---|
| *clean* clothes (پاكىز كىيىملەر); | Play the game *clean* ! (ئادىللىق بىلەن مۇسابىقىلىشەيلى!) |
| | The knives cut *cleanly*. (بۇ پىچاقلار ياخشى كېسىدىكەن.) |
| a *close* friend (يېقىن دوست); | Let's stay *close* together ! (يېقىنراق تۇرايلى!) |
| | He watched her *closely*. (ئۇ ئۇنى يېقىندىن كۆزەتتى.) |

This ring must be *dear* ['expensive']. (بۇ ئۈزۈك چوقۇم قىممەت.)
I paid *dear(ly)* for my mistake. (خاتالىقىم ئۈچۈن كۆپ بەدەل تۆلىدىم.)

She loved him *dearly*. (ئۇ ئۇنى چىن دىلىدىن سۆيگەن ئىدى.)

a *deep* breath (چوڭقۇر نەپەس); Let's stay *deep* in the woods (ئورمانلىقنىڭ ئىچكىرىسىدىرەك تۇرايلى !)
Please, breathe *deep(ly)*! (چوڭقۇر نەپەس ئېلىڭ !)

a *direct* flight (بىۋاستە ئۇچۇق); We flew *direct(ly)* to Paris.(بىز بىۋاستە پارىژغا ئۇچۇپ باردۇق.)
Reply to me *direct(ly)* [‘direct to me’]! (ماڭا جاۋاب قايتۇر !)
I'll see him *directly* [‘immediately’].(ئۇنىڭ بىلەن دەرھال كۆرۈشىمەن.)

a *fine* view (گۈزەل مەنزىرە); This machine works *fine*. (بۇ ماشىنا ياخشى ئىشلەيدىكەن.)

a *flat* country (تۈزلەڭلىك); I am *flat* broke. (مەن قۇرۇقدىلىپلا قالدىم.);
He is *flatly* opposed to it. (ئۇ ئۇنىڭغا قەتئىي قارشى چىقتى.)

a *high* building (بىر ئېگىز بىنا); The plane flew *high* above. (ئايرۇپىلان ناھايىتى ئېگىز ئۇچتى.)
They were praised *highly*. (ئۇلار يۇقىرى ئالقىشقا سازاۋەر بولدى.)

*light* weapons (يېنىك قوراللار); She travels *light*. (ئۇ سەپەرگە يېنىكلا چىقىدۇ.);
They were *lightly* armed. (ئۇلار يېنىكلا قوراللانغان ئىدى.)

a *sharp* turn (جىددىي بۇرۇلۇش); She turned *sharp(ly)*. (ئۇ تېزلا بۇرۇلدى.);
She turned the car *sharply*. (ئۇ ماشىنىنى تېزلا بۇرىدى.)

The scar was an inch *wide*. (بۇ تاتۇق بىر ئىنگلىز سۈڭى كەڭلىكتە.);
The door was *wide* open. (ئىشىك ئۇلۇغ ئوچۇق ئىدى.)
He seems to be *widely* known here. (ئۇ بۇ يەردىكىلەرگە تونۇشلۇقتەك قىلىدۇ.)

## 6. -ly لىق سۈپەت ۋە رەۋىشلەر Adjectives and adverbs in *-ly*

بەزى -ly بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەر ھەم سۈپەت ھەم رەۋىش رولىنى ئوينىيالايدۇ:

| ADJECTIVE | ADVERB |
|---|---|
| a *early* train (تۇنجى پويىز) | We finished *early* today. (بۈگۈن بىز بالدۇر ئاخىرلاشتۇردۇق) |
| a *likely* story (قامالاشقان توقۇلما) | He'll very/most *likely* succeed. (ئۇ غەلىبە قىلىدىغاندەكلا قىلىدۇ) |
| a *monthly* interest ( ئايلىق ئۆسۈم ) | She visited Ali *monthly*. (ئۇ ئەلىنى ئايدا بىرقېتىم يوقلاپ تۇردى.) |

monthly غا ئوخشاش -ly بىلەن ئاخىرلاشقان سۈپەت سۆزلىرى يەنە ۋاقت رەۋىشلىرى رولىنى ئوينىيالايدۇ. كۆپ ئۇچرايدىغانلىرىدىن تۆۋەندىكىلەر بار:

*hourly, daily, nightly, weekly, fortnightly, quarterly, yearly*

سۈپەتلەردىن friendly غا ئوخشاش -ly بىلەن ئاخىرلاشقانلىرىغا ماس مىندىكى رەۋىشلەرنى ئىشلىتىش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلغاندا، ئارقا قوشۇلغۇچى (-ly) نىڭ تەكرارلىنىش ئەھۋالى (-lily) دىن ساقلىنىش ئۈچۈن كۆپىنچە سۈپەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قۇرۇلما ئىشلىتىلىدۇ:

She received us in a *friendly* way. (ئۇ بىزنى دوستانە قوبۇل قىلدى.)
She gave us a *friendly* welcome. ( ئۇ بىزگە دوستانە قىزغىنلىق بەخش ئەتتى.)

ئەسكەرتىش: « She received us *friendlily*. » دېيىشكە بولمايدۇ.

بۇ خىلدىكى سۈپەتلەردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

*friendly, grisly, kindly, kingly, lively, manly, masterly*

ئىگىنى بىلىشنىڭ ئوبيېكتى قىلىدىغان smell، feel، look، sound قا ئوخشاش پېئىللارنىڭ تولۇقلىغۇچى بولىدىغان سۈپەت بىرىكمىسى بولىدۇ. بىراق بەزىدە يەنە جەزملەشتۈرگىلى بولمايدىغان ئەھۋاللارمۇ مەۋجۇت. مەسىلەن:

The flowers smell
- *good.* (بۇ گۈللەر پۇراقلىق ئىكەن.)
- **well* (بۇنداق ئىشلىتىلمەيدۇ)
- *sweet.* (بۇ گۈللەر مېزىلىك پۇرايدىكەن.)
- *?sweetly.* (بۇنداق ئىشلىتىش بەزىدە ئۇچراپ قېلىشى مۇمكىن)

## 7. a- بىلەن باشلانغان سۈپەت ۋە رەۋىشلەر Adjectives and adverbs beginning with *a-*

a- بىلەن باشلانغان بەزى سۆزلەر (asleep قا ئوخشاشلار) سۆزلەرنى تۈرگە ئايرىشتا مەلۇم قىيىنچىلىقلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بۇنداق a- بىلەن باشلىنىدىغان سۆزلەر كېسىم خەۋەر بولالايدۇ، ئەمما ئاز بىر قىسمىلا ئېنىقلىغۇچى بولالايدۇ.

پەقەت ئاز بىرقىسىم رەۋىشلەر، يەنى ئورۇن رەۋىشلىرىدىن abroad، upstairs قاتارلىقلار، ۋاقىت رەۋىشلىرىدىن now، tonight قاتارلىقلار كېسىم خەۋەر بولالايدۇ، ھەمدە سۈپەتلەرگە ئوخشاش باغلىغۇچى پېئىل be بىلەن بىرلىكتە كېلىدۇ، بىراق باشقا باغلىغۇچى پېئىللار بىلەن سۈپەتلەرنى ئىشلەتكەندەك ئىشلەتكىلى بولمايدۇ.

The patient **was *asleep***. (بىمار ئۇخلاپ قالغان ئىدى.) [adjective]
I **am *hungry***. (مېنىڭ قورسىقىم ئېچىپ كەتتى.) [adjective]
My nephew Alim **is *abroad***. (جىيەنىم ئالىم چەت ئەلدە.) [adverb]
My friends **are *there*.** (دوستلىرىم ئۇ يەردە.) [adverb]

**Be + Adjective / Adverb**

She seems *asleep*. (ئۇ ئۇخلاپ قالغاندەك قىلىدۇ.)
You seem *hungry*. (قورسىقىڭ ئاچقاندەك كۆرۈنىسەن.)
She seems **abroad*. (خاتا)
You seem **there*. (خاتا)

**Seem + Adjective**
**Seem + *Adverb**

a- بىلەن باشلانغان سۈپەتلەر بىلەن رەۋىشلەرنىڭ يەنە بىر پەرقى شۇكى، a- بىلەن باشلانغان سۈپەتلەر قىسقا ۋاقىتلىق ئۇرۇننى ئىپادىلەيدۇ ھەمدە ھەرىكەت پېئىلىنىڭ كەينىدىن كېسىم خەۋەرنىڭ تەركىبى سۈپىتىدە كېلەلمەيدۇ. ئەكسىچە a- بىلەن باشلانغان رەۋىشلەر بولسا بۇنداق پېئىللارنىڭ كەينىدىن كېلىپ يۆنىلىشنى كۆرسىتىپ بېرەلەيدۇ. سېلىشتۇرساق:

She went *abroad.* (ئۇ چەت ئەلگە چىقىپ كەتتى.)
Jake is going *around.* (جېك ئايلىنىۋاتىدۇ.)
My classmates went *away.* (ساۋاقداشلىرىم كېتىپ قالدى.)

**Adverb**

She went *afraid/ *alert/ *asleep/ *awake. [adjective]

a- بىلەن باشلانغان باشقا سۈپەتلەر:

*ablaze* *alike* *ashamed* *adrift* *aghast* *alive* *afire* *ajar*
*alone* *averse* *afloat* *alert* *aloof* *awake* *aware*

a- بىلەن باشلانغان سۈپەتلەر ئالدى ئېنىقلىغۇچى بولۇش ياكى بولالماسلىق ئالاھىدىلىكى تۈپەيلىدىن، خىلمۇخىللىققا ئىگە بولىدۇ. كۆپ قىسىم a- بىلەن باشلانغان سۈپەتلەر پەقەت ئۆزلىرى ئېنىقلىنىپ كەلگەندىلا، ئاندىن ئالدى ئېنىقلىغۇچى بولالايدۇ:

?an *afraid* book ?an *alive* eye ?the *awake* patient
a *somewhat afraid* soldier (بىرئاز قورقۇنچاق ساقچى)
the *fast asleep* children (تېز ئۇخلايدىغان بالىلار)
a *really alive* / *lively* student (ھەقىقىي جانلىق ئوقۇغۇچىلار)
the *wide awake* patient (تولۇق ھوشىغا كەلگەن بىمار)

بىراق aloof بىلەن alert تولۇق ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق رولىغا ئىگە:

an *aloof* tree (بىر يالغۇز دەرەخ)    an *alert* bank guard (بىر ھوشيار بانكا قوغدىغۇچىسى)

بەزى a- بىلەن باشلىنىدىغان سۈپەتلەرنىڭ ماس ھالدىكى less- شەكلى (قارىمۇ-قارشى مەنەشەكلى) ۋە ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق رولىغا ئىگە مەنداشلىرى بولىدۇ:

Their ambitions are *alike*. (ئۇلارنىڭ ھەۋىسى ئوخشاش.)
They have *similar* ambitions. (ئۇلاردا ئوخشاش ھەۋەس بار.)

The animals are *alive*. (بۇ ھايۋانلار تىرىك.)
They are *live / living* animals. (ئۇلار تىرىك ھايۋانلار.)

The woman is *alone*. (بۇ ئايال تەنها.)
She is a *lone / solitary* woman. (ئۇ بىر تەنها ئايال.)

The girl is *afraid*. (بۇ قىزچاق قورقىدۇ.)
She is a *frightened* girl. (ئۇ بىر قورقۇپ كەتكەن قىزچاق.)

The children were *asleep*. (بالىلار ئۇخلاپ قالغان ئىدى.)
They were the *sleeping* children. (ئۇلار ئۇخلاپ قالغان بالىلار شۇ.)

She was not *aware* of the consequences. (ئۇ ئىشنىڭ نەتىجىسىدىن بىخەۋەر ئىدى.)
The war between Iraq and U·S·A is a *conscious / deliberate* war.
(ئىراق بىلەن ئامېرىكا ئوتتۇرىسىدىكى ئۇرۇش مەقسەتلىك ئېلىپ بېرىلغان ئۇرۇش.)

بەزى a- بىلەن باشلىنىدىغان سۈپەتلەر very بىلەن ئېنىقلىنىپ كېلەلەيدۇ ھەمدە سېلىشتۇرما شەكىللىرى بولىدۇ. مەسىلەن:

*afraid*    *alert*    *alike*    *aloof*    *ashamed*    *awake*

باشقىلىرى قىسمەن ھاللاردىلا شۇنداق ئالاھىدىلىككە ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن: asleep    awake

alive to بىلەن aware of سېلىشتۇرما شەكىللەرگە ئىگە بولىدۇ ھەمدە، very بىلەن ئېنىقلىنىپ كېلەلەيدۇ. يەنە a- بىلەن باشلىنىدىغان سۈپەتلەرنىڭ بەزىلىرى (بولۇپمۇ *afraid*، *alike*، *ashamed*، *aware* قاتارلىقلار) very much تەرىپىدىن، يەنە بەزىلىرى ( مەسىلەن: aware) بولسا well (very) تەرىپىدىن ئېنىقلىنىپ كېلەلەيدۇ.

## 8. سۈپەتلەر بىلەن ئىسىملار Adjectives and Nouns

ئىسىملارنى ئادەتتە ئېنىقلىغۇچى ئورنىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بۇ جەھەتتىن ئۇلار مەركىزىي سۈپەتلەرگە ئوخشاش سۈپەتلەرگە قويۇلىدىغان بىرىنچى ئۆلچەمنى قاندۇرىدۇ. مەسىلەن:

the *bus* station (ئاپتوبۇس بېكىتى)    a *business* friend (سودا شېرىكى )

بىراق ئىسىملار سۈپەتلەرگە قويۇلىدىغان باشقا ھەرقانداق ئۆلچەملەر (a، b، c لار) نى قاندۇرالمايدۇ. سېلىشتۇرساق:

(a) the *large* station (چوڭ بېكەت )    the *bus* station (ئاپتوبۇس بېكىتى)
(b) The station seems *large*. (بېكەت چوڭ كۆرۈنىدىكەن.)    *The station seems *bus*.
(c) a very *large* station (ناھايىتى چوڭ بىر بېكەت)    *a very *bus* station
(d) a *larger* station (بىر چوڭراق بېكەت)    * a *busser* station

شۇنداقلا ئىسىملارنى سۈپەتلەردىن پەرقلەندۈرىدىغان باشقا ئامىللارمۇ بار. مەسىلەن:

I saw a *bus*. (مەن بىر ئاپتوبۇسنى كۆردۈم.)    *I saw a *large*.
The *bus* is here. (ئاپتوبۇس بۇيەردە.)    *The *large* is here.
one *bus* / two *buses*    *one *large* / two *larges*

بەزى سۆزلەر ھەم سۈپەت ھەم ئىسىم بولالايدۇ. مەسىلەن: criminal سۈپەت بولىدۇ، بۇ چاغدا ئۇ ھەم ئالدى

ئېنىقلىغۇچى، ھەم كېسىم خەۋەر تەركىبى بولالايدۇ:

a *criminal* attack (قانۇنسىز ھۇجۇم)

The attack seemed *criminal* to us. (بۇ ھۇجۇم بىزگە قانۇنسىزدەك بىلىندى.)

تۆۋەندىكى ئالاھىدىلىكى بىلەن *criminal* سانىغلى بولىدىغان ئىسىم بولالايدۇ:

(1) چەكلىمە سۆزلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ:

The *criminal* killed two people. (بۇ جىنايەتچى ئىككى ئادەمنى ئۆلتۈرگەن.)

He is probably a *criminal*. (ئۇ ئېھتىمال جىنايەتچىدۇر.)

(2) سانلار بىلەن بىرلىك-كۆپلۈك شەكىللەردە ئىپادىلەشكە بولىدۇ:

*one criminal* (بىر جىنايەتچى)　*five criminals* (بەش جىنايەتچى)　*several criminals* (بىرقانچە جىنايەتچى)

(3) ئىگىلىك كېلىش شەكلىنى ياساشقا بولىدۇ:

*The criminal's sentence* (جىنايەت ھۆكۈمى)　*the criminal's relatives* (جىنايەتچىنىڭ تۇغقانلىرى)

(4) سۈپەتلەر بىلەن ئالدىن ئېنىقلاشقا بولىدۇ:

a *violent criminal* (ئەسەبىي جىنايەتچى)

ئەلۋەتتە، criminal غا ئوخشاش مەلۇم بىر سۆزنىڭ ئېنىقلىغۇچىلىق ئىشلىتىلىشى ئۇ سۆزنى سۈپەت دەپ ئاتاشنىڭ يېتەرلىك ئۆلچىمى بولالمايدۇ. يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئىسىملارمۇ سۈپەتلەرگە ئوخشاشلا يەنە ئىسىملارنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى بولالايدۇ. تۆۋەندە ھەم ئىسىم، ھەم سۈپەت بولالايدىغان باشقا سۆزلەر ۋە ئىشلىتىلىشى كۆرسىتىلدى:

| ADJECTIVES | NOUNS |
|---|---|
| an *ancient* custom<br>(قەدىمىي ئادەت) | She is investigating the *ancients'* conceptions of the universe.<br>(ئۇ قەدىمكىلەرنىڭ ئالەم توغرىسىدىكى كۆز قاراشلىرىنى تەتقىق قىلىۋاتىدۇ.) |
| a *black* student<br>(بىر قارا تەنلىك ئوقۇغۇچى) | There was only one *black* in my class.<br>(سىنىپىمدا پەقەت بىرلا قارا تەنلىك بار.) |
| a *classic* book<br>(بىر پارچە كلاسسىك كىتاب) | You can use the many *classics* in our library.<br>(سەن كۇتۇپخانىمىزدىكى كلاسسىك ئەسەرلەردىن پايدىلىنالايسەن.) |
| *intellectual* development<br>(ئەقلىي تەرەققىيات) | She considers herself an *intellectual*.<br>(ئۇ ئۆزىنى زىيالىي سانايدۇ.) |
| a *noble* family<br>(ئاقسۆڭەك ئائىلىسى) | The king greeted his *nobles*.<br>(پادىشاھ ئاقسۆڭەكلىرىدىن ھال سورىدى.) |
| a *natural* skier<br>(تەبىئىي تالانتلىق تېيىلغۇچى) | He is a *natural* for his job.<br>(ئۇ قابىل خىزمەتچى.) |
| a *six-year-old* boy<br>(ئالتە ياشلىق ئوغۇل) | Our *six-year-old* is at school.<br>(بىزنىڭ ئالتە ياشلىق بالىمىز مەكتەپتە.) |

ئېنىقلىغۇچى رولىغا ئىگە ئىسىملار يەنە سۈپەتلەردىن پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدىغان بىر قانچە ئالاھىدىلىككە ئىگە. سۆزلەرنى ئالدىن ئېنىقلاپ كەلگەن مەلۇم بىر ئىسىم (مەسىلەن: *garden tools* دىكى *garden* ) نىڭ ئىسىملىق ئالاھىدىلىكى شۇ ئىسىمنى تولۇقلىغۇچى قىلغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (*tools for the garden*) نىڭ مەنە جەھەتتىكى ماسلىقىدا گەۋدىلىنىدۇ.

the '*city* 'council ~ the council *for the city* (شەھەرلىك ھۆكۈمەت كېڭەشى)

a '*stone* 'wall ~ a wall (made) *of stone* (تاش تام)

'*August* 'weather ~ weather *in August* (8-ئاينىڭ ھاۋاسى)

بۇنداق ماسلىق ئېنىقلىغۇچى سۈپەتلەردە مۇمكىنچىلىككە ئىگە بولالمايدۇ:

a '*long* 'poem (داستان، ئۇزۇن شېئىر)　a '*thick* 'wall (قېلىن تام)

the '*urban* 'council (شەھەرلىك ھۆكۈمەت كېڭىشى) 'hot 'weather (ئىسسىق ھاۋا)
*the council for *urban* (خاتا) *weather for *hot* (خاتا)

بەزىدە يەنە ئارقىدىن ئىنقىلاپ كېلىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىنى مۇناسىۋەتلىك ئىسىمنىڭ تولۇقلىغۇچىسى ئورنىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

a *long* poem ~ a poem *of considerable length* (خېلىلا ئۇزۇن شېئىر)

ئىسىملار باغلىغۇچى پېئىللارنىڭ كەينىدە، بولۇپمۇ پېئىل be نىڭ كەينىدە كەلگەندە سۈپەتلەرگە ئوخشاش ئىگە تولۇقلىغۇچىسى رولىنى ئوينىيالايدۇ.

That man is *a fool.* (ئاۋۇ كىشى بىر دۆت.)
The noise you heard was *thunder*. (سەن ئاڭلىغان ئۇ ئاۋاز گۈلدۈرماما ئاۋازى ئىدى.)
She became *a nurse*. (ئۇ سېستىرا بولدى.)

بەزى ئىسىملارنى ئىگە تولۇقلىغۇچىسىدا *seem* نىڭ كەينىدىن ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ. بۇلار ئەمەلىيەتتىمۇ سۈپەتلەرگە ئىنتايىن يېقىنلىشىدۇ:

He seems *a fool*. [= *foolish*] (ئۇ بىر ئەخمەقتەك قىلىدۇ.)
Your remark seems (complete) *nonsense* to me. [= *nonsensical*] (سۆزلىرىڭ پۈتۈنلەي تۇترۇقسىزكەن.)
My stay there seemed *sheer bliss*. [= *blissful*]. (ئۇ يەردە تۇرۇشۇم پۈتۈنلەي بەختتەك تۇيۇلغان ئىدى.)
His friend seems very much *an Englishman*. [= very English] (ئۇنىڭ دوستى ئىنگلىزغا بەكلا ئوخشايدۇ.)

بەزى ئىسىم شەكىللىرى ھەم ئىنىقلىغۇچى، ھەم كېسىم خەۋەر رولىنى ئوينىيالايدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ئۇلارنى سۈپەت دەپ قاراشقا بولىدۇ. ئۇلار شەيئىلەرنىڭ نۇسخىسى (پاسون، ئۇسلۇب، تۇر، تىپ قاتارلىقلار) نى ياكى ياساشتا ئىشلىتىلگەن ماتېرىيالنى كۆرسىتىدۇ:

that *concrete* floor (سېمونت پول) ~ That floor is *concrete*. (ئاۋۇ پول سېمونتتىن ياسالغان.)
the *apple* jam (ئالما مۇراببا سى) ~ The jam is *apple*. (بۇ مۇراببا ئالمىنىڭ.)

## 9. سۈپەت ۋە پېئىللارنىڭ تارماق شەكلى Adjective and Participles

نۇرغۇن پېئىللارنىڭ ئىزچىل (ing-) شەكلى بىلەن ئۆتكەن زامان (ed-) شەكلى دائىم سۈپەت ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. يەنى سۈپەتلەردىنمۇ ing- ياكى ed- (ed- نىڭ ۋارىيانتلىرى) بىلەن كېلىدىغان پېئىللارنىڭ تارماق شەكلىگە ئوخشاش ئارقا قوشۇلغۇچىلىرى بارلىرى بولۇپ، بۇنداق سۈپەتلەر سۈپەتداش (Participial Adjective) دېيىلىدۇ. كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى تۆۋەندىكىچە:

| -ing: | -ed: |
|---|---|
| amazing daring frightening shocking | amazed conceited excited reserved amused |
| amusing embarrassing interesting | disappointed fascinate satisfied badly-behaved |
| surprising boring entertaining pleasing | distinguished frightened shocked well-behaved |
| thrilling charming exciting | well-dressed interested surprised bored |
| promising tiring confusing | well-educated pleased tired well-built |
| fascinating satisfying worrying | embarrassed relaxed unexpected worried |

يۇقىرىدىكىلەردىن باشقا يەنە تۆۋەندىكى بىرىكمىلەرمۇ دائىم سۈپەت مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ:

fast-moving long-suffering time-consuming time-saving
air-conditioned dry-cleaned deep-frozen

سۈپەتداشلارنىڭ ing- لىق شەكلى بىلەن ed- لىق شەكلى مەنە جەھەتتە مۇئەييەن پەرقلەرگە ئىگە. مەسىلەن، interesting بىلەن interested نىڭ مەنىسىنى سېلىشتۇرساق: interesting دېگەن بۇ سۆز مەلۇم بىر نەرسىنىڭ قىزىقارلىق ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىسە، interested بولسا مەلۇم بىر نەرسىنىڭ سىزنى قىزىقتۇرۇپ قالغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. يەنى سىزنى قىزىقتۇرىدىغان نەرسە قىزىقارلىق (interesting) بولۇپ، سىزنىڭ قىزىقىپ قالغانلىقىڭىز شۇ قىزىقارلىق نەرسىنىڭ سىزنى قىزىقتۇرۇشىنىڭ نەتىجىسىدىن ئىبارەت بولىدۇ. باشقا سۈپەتداشلارنىڭ بۇ ئىككى خىل شەكلىنى مۇشۇنداق ئۇسۇلدا سېلىشتۇرۇۋالساق بولىدۇ.

*boring/bored*  *exciting/excited*

e·g· The film was *boring*. I was so *bored* that I fell asleep.

( بۇ كىنو زېرىكىشلىككەن. مەن شۇنداق زېرىكىپ كەتكەچكە ئۇخلاپ قاپتىمەن.)

The film was *exciting*. I was so *excited* that I couldn't stop crying.

(بۇ كىنو كىشىنى ھاياجانلاندۇرىدىكەن. مەن ھاياجانلانغىنىمدىن يىغامنى توختىتالمىدىم.)

سۈپەتداشلارنىڭ ئاساسلىق ئىشلىتىلىشى:

ئېنىقلىغۇچىلىق ئىشلىتىلىشى
ATTRIBUTIVE USE

كېسىم خەۋەرلىك ئىشلىتىلىشى
PREDICATIVE USE

His views are very *surprising*. ~ his *surprising* views

(ئۇنىڭ قاراشلىرى ناھايىتى ھەيران قالارلىق.) (ئۇنىڭ ھەيران قالارلىق قاراشلىرى)

The man seemed very *offended*. ~ the *offended* man

(بۇ ئادەم ناھايىتى خاپا كۆرۈنەتتى.) (خاپىغان ئادەم)

سۈپەتداشلار يەنە ماس پېئىللىرى بولمىغان ed- لىق قۇرۇلمىلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

The results were *unexpected.* ~ the *unexpected* results

(نەتىجە ئويلىمىغان يەردىن چىقتى.) (ئويلىمىغان نەتىجە)

Her children are *downhearted.* ~ her *downhearted* children

(ئۇنىڭ باللىرى چۈشكۈن.) (ئۇنىڭ چۈشكۈنلەشكەن باللىرى)

All his friends are *talented.* ~ his *talented* friends

(ئۇنىڭ ھەممە دوستلىرى تالانتلىق.) (ئۇنىڭ تالانتلىق دوستلىرى)

His lung is *diseased.* ~ his *diseased* lung

(ئۇنىڭ ئۆپكىسى كاردىن چىقتى.) (ئۇنىڭ كاردىن چىققان ئۆپكىسى)

يۇقىرىدىكى مىساللاردىكى سۈپەتداشلار (*unexpected* قاتارلىقلار) گەرچە ed- شەكلىدە بولسىمۇ، بىراق ئۇلارنىڭ ماس پېئىل شەكىللىرى (مەسىلەن: unexpect دېگەندەك) بولمايدۇ، شۇڭلاشقا بۇلار پېئىللارنىڭ تارماق شەكىللىرى ھېسابلانمايدۇ.

بەزىدە سۈپەتداشلارنىڭ ماس پېئىل شەكىللىرى بولسىمۇ بىراق ئوخشىمىغان مەنە ئىپادىلەيدۇ. بىر قىسىم جۈملىلەرنىڭ ئىپادىلەيدىغان مەنىسى غۇۋا بولۇپ، بۇ خىل غۇۋالىق جۈملە تەركىبىدىكى مۇناسىۋەتلىك سۆزلەرنىڭ سۈپەتداش ياكى پېئىللارنىڭ تارماق شەكلى ئىكەنلىكى تەرىپىدىن كېلىپ چىقىدۇ.

ADJECTIVE: She is (very) *calculating*, but her husband is frank.
[ئۇ (ناھايىتى) پىششىق ئايال، بىراق يولدىشى قولى ئوچۇق ئادەم.]

PARTICIPLE: She is *calculating* (our salaries.) [ئۇ (مائاشىمىزنى) ھېسابلاۋاتىدۇ.]

ADJECTIVE: They were (very) *relieved.* (ئۇلار ناھايىتى خاتىرجەم ئىدى.)

PARTICIPLE: They were *relieved* (by the robbers). (ئۇ بۇلاڭچىلار تەرىپىدىن بۇلاندى.)

ئەسكەرتىش:

يۇقىرىدىكىدەك جۈملىلەردە پېئىل Be نىڭ ئورنىغا Seem نى ئالماشتۇرۇشقا توغرا كەلسە، پەقەت سۈپەت ئىشلىتىلگەن جۈملىلەردىلا ئالماشتۇرۇشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

She **seems** very *calculating*. (ئۇ ناھايىتى پىششىقتەك قىلىدۇ.)

*She **seems** *calculating* our salaries.

سۈپەتلەر بىلەن پېئىللارنىڭ تارماق شەكلى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق دائىم ئېنىق بولمايدۇ. بۇۋاستە ئوبيېكت كۆرسىتىلگەندە ing- لىق سۆز شەكلى جۈملىدە پېئىل بولىدۇ. شۇڭلاشقا تۆۋەندىكى ing- لىق سۆز شەكلى ياردەمچى پېئىللار بىلەن قوشۇلۇپ پېئىل سۆز بىرىكمىسى ياسايدىغان تارماق پېئىلدىن ئىبارەت:

Her views were *alarming* her audience. (ئۇنىڭ كۆز قاراشلىرى تىڭشىغۇچىلارنى ئەندىشىگە سېلىۋاتاتتى.)

You are *frightening* the children. (سەن بالىلارنى قورقۇتۇپ قويۇۋاتىسەن.)

They are *insulting* us. (ئۇلار بىزنى ھاقارەتلەۋاتىدۇ.)

پېئىللارنىڭ -ed شەكلىگە ئوخشاش، -ed شەكلىدىكى سۈپەتلەر، -by بىلەن كېلىشلىك ئالماش ياكى ئىسىملاردىن تۈزۈلگەن سۆز بىرىكمىسى ئەگىشىپ كەلگەن ئەھۋال ئاستىدا مەجھۇل دەرىجىدىكى پېئىل بولالايدۇ. مەسىلەن:

The man was *offended* by his son. (ئۇ بالىسىدىن خاپا بولدى.)

He is *appreciated* by his students. (ئۇ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ ئالقىشىغا سازاۋەر بولدى.)

She was *misunderstood* by her parents. (ئۇ ئاتا-ئانىسى تەرىپىدىن خاتا چۈشىنىلدى.)

پېئىللارنىڭ -ing ياكى -ed لىق تارماق شەكىللىرىنىڭ very تەرىپىدىن ئېنىقلىنىپ كېلىشى ئۇلارنىڭ سۈپەت ئورنىدا كەلگەنلىكىنىڭ بەلگىسى. مەسىلەن:

Her views were very *alarming*. (ئۇنىڭ قاراشلىرى ناھايىتى قورقۇنچلۇق ئىدى.)

You are very *frightening*. (سەن بەك قورقۇنچلۇق ئىكەنسەن.)

The man was very *offended*. (ئۇ ئادەم ناھايىتى خاپا ئىدى.)

بىراق *appreciated* نى سۈپەت ئورنىدا ئىشلەتكىلى بولمايدۇ:

He is ?very *appreciated*. (بۇنداق ئىشلىتىلىشى ناتايىن)

He is very much *appreciated*. (ئۇ ناھايىتى ئالقىشلاندى.)

He is highly *appreciated*. (ئۇ يۇقىرى ئالقىشقا ئېرىشتى.)

Very غا ئوخشاش ئېنىقلىغۇچى سۆزلەر ئىشلىتىلمىگەندە، -ed تارماق شەكلىنىڭ قانداق فونكسىيىدە كەلگەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىش تەسكە توختايدۇ:

The man was *offended*. (ئۇ خاپا ئىدى.) (ئۇ خاپا قىلىندى.)

يۇقىرىدىكى جۈملىدىكى -ed شەكلىدىكى سۆزگە نىسبەتەن، بۇ سۆزدە ئىپادىلەنگەن تارماق پېئىل تەسىرى جەريانىغا مەركەزلەشكەن، سۈپەت تەسىرى بولسا شۇ جەرياندىن شەكىللەنگەن ئەھۋال (ياكى ۋەزىيەت) غا مەركەزلەشكەن. -ing شەكلىدىكى سۆزلەرگە نىسبەتەن، ئۇلارنىڭ قايسى خىل فۇنكسىيىدە كەلگەنلىكى بىر قەدەر ئېنىقراق بولىدۇ. مەسىلەن:

He is *insulting*. (ئۇ ئەخلاقسىز.)

He is very *insulting*. (ئو بەكلا ئەخلاقسىز.)

He is *insulting* me. (ئۇ مېنى ھاقارەتلەۋاتىدۇ.)

بۇ جۈملىدىكى insulting غا ئوخشاش سۆزلەر ئەگەر تولدۇرغۇچىسىز كەلسە، ئۇ ھالدا پېئىللارنىڭ تارماق شەكلى دەپ قاراش مۇمكىن بولمايدۇ. ئەگەر پېئىللارنىڭ تارماق شەكلى تاللانسا، ئۆتۈملۈك پېئىللارنىڭ ئىزچىل شەكلىگە چوقۇم تولدۇرغۇچى ئەگىشىپ كېلىشىدۇ، ھەمدە جۈملىنىڭ ئىگىسى شۇ پائالىيەت جەريانى ئىچىدە ئىكەنلىكى ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ. سۈپەت تەسىرىدە جۈملە ئىگىسىنىڭ خاراكتېرى ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ. ئوخشاشلا، تۆۋەندىكى جۈملىلەرگە نىسبەتەن تارماق پېئىل تەسىرى مۇمكىن بولمايدۇ: (? بەلگىسى قويۇلغانلىرى شۇنداق ئىشلىتىشكە بولىدىغانلىقىنى جەزملەشتۈرگىلى بولمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)

| | | |
|---|---|---|
| She is *surprising*. (ئۇ ئاجايىپ ئىكەن.) | ~ | ?She *surprises*. |
| He is *interesting*. (ئۇ قىزىقارلىق ئىكەن.) | ~ | ?He *interests*. |
| It is *exciting*. (ئۇ كىشىنى ھاياجانغا سالىدىكەن.) | ~ | ?It *excites*. |
| It is *tempting*. (ئۇ جەلپكار ئىكەن.) | ~ | ?It *tempts*. |

پېئىللارنىڭ تارماق شەكىللىرى باشقا سۆزلەر بىلەن بىرىكىپ كەلگەندە مۇكەممەل بىر سۈپەت رولىغا ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

The eggs are *boiled* hard. (تۇخۇملار قاتتىق پىشۇرۇلۇپ قاپتۇ.)

These eggs are (very) *hard-boiled*. (بۇ تۇخۇملار (بەك) قاتتىق پىشۇرۇلغان ئىكەن.)

It is *breaking* my heart. (ئۇ مېنىڭ كۆڭلۈمنى يېرىم قىلىۋاتىدۇ.)

It is (very) *heart-breaking*. (ئۇ ئادەمنىڭ كۆڭلىنى (بەك) يېرىم قىلىدۇ.)

He was *bitten* (by a snake). (ئۇ (يىلان تەرىپىدىن) چېقىۋېلىندى.)

He was *frost-bitten*. (ئۇ ئۈششۈپ قالغان.)

سۈپەتداشلار very قاتارلىق سۆزلەر بىلەن كېلىپلا قالماستىن، بەلكى پېئىللارنىڭ -ing، -ed لىق تارماق شەكىللىرىمۇ ئېنىقلىغۇچى ئورنىدا كېلەلەيدۇ. مەسىلەن:

her *crying* children (ئۇنىڭ يىغلاۋاتقان بالىلىرى) — a *married* couple (توي قىلغان بىر جۈپلەر)
a *winning* team (غەلىبە قىلىۋاتقان كوماندا) — his *published* work (ئۇنىڭ نەشر قىلىنغان ئەسەرلىرى)
*boiling* water (قايناۋاتقان سۇ) — the *captured* prisoner (تۇتۇلغان مەھبۇس)

بەزى پېئىللارنىڭ پېئىل شەكلىدە ئىشلىتىلىشى بىلەن سۈپەتداش ئورنىدا ئىشلىتىلىشى ئوخشىمايدىغان شەكىللىرى بولىدۇ.

You have *drunk too much*. (سەن بەك جىق ئىچىۋاپسەن.) ~ *drunk(en) driver* (مەست بولغان شوپۇر)
Have you *shaved* yet? (ساقىلىڭنى ئېلىپ بولدۇڭمۇ- يوق؟) ~ a *shaven man* (ساقىلىنى قىرغان ئادەم)
The shirt has *shrunk*. (كۆڭلەك قىسقىرىپ كېتىپتۇ.) ~ a *shrunken* shirt (قىسقىرىپ كەتكەن كۆڭلەك)

# سۈپەتلەرنىڭ سىنتاكسىلىق رولى
# Syntactic Functions of Adjectives

## 10. سۈپەتلەرنىڭ جۈملىدىكى ئورنى The syntactic position of adjectives

سۈپەتلەر سىنتاكسىلىق ئورنى ئۈچ خىل بولۇپ، ئۇلار ئىسىم ياكى باشقا سۆز تۈركۈملىرىنىڭ ئالدىدا كېلىپ ئالدى ئېنىقلىغۇچى، كەينىدىن كېلىپ ئارقا ئېنىقلىغۇچى ياكى پېئىل be بىلەن كېلىپ كېسىم خەۋەر بولىدۇ.

Attributive (ئالدى ئېنىقلىغۇچى): *useful* information (پايدىلىق ئۇچۇر)
Postpositive (ئارقا ئېنىقلىغۇچى): something *useful* (پايدىلىق نەرسە)
Predicative (كېسىم خەۋەر): This information is *useful*. (بۇ ئۇچۇر پايدىلىق ئىكەن.)

## 11. ئېنىقلىغۇچى ۋە كېسىم خەۋەر Attributive and Predicative

ئېنىقلىغۇچى ۋە كېسىم خەۋەر بولۇش سۈپەتلەرنىڭ ئاساسلىق رولى ھېسابلىنىدۇ. سۈپەتلەر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي سۆزنىڭ ئالدىدا كېلىپ ئۇلارنى ئېنىقلاپ كېلىدۇ، بۇنداق سۈپەتلەرنى ئېنىقلىغۇچى (ATTRIBUTIVE) سۈپەتلەر دەپ ئاتاشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

I bought a house with a *small* garden (مەن كىچىك گۈللۈكى بار بىر قورۇنى سېتىۋالدىم.)
I like *popular* ballads. (مەن خەلق قوشاقلىرىنى ياخشى كۆرىمەن.)

سۈپەتلەر ئىسىملاردىن ئايرىلىپ بىرقىسىم پېئىللار بىلەن بىرلىكتە كېسىم خەۋەر رولىنى ئۆتەيدۇ؛ يەنى ئۇلار be، seem، appear ياكى look قا ئوخشاش پېئىللارغا ئەگىشىپ كېلىپ، ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ياكى تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى رولىنى ئۆتەپ، كېسىم خەۋەرنىڭ بىر ئاساسلىق تەركىبى بولۇپ كېلىدۇ. بۇنداق سۈپەتلەرنى كېسىم خەۋەرلىك (PREDICATIVE) سۈپەت دەپ ئاتاشقا بولىدۇ.

The children are *happy*. (بالىلار خۇشھال.)
He seems *careless*. (ئۇ پەرۋاسىز كۆرۈنىدۇ.)

سۈپەتلەر ئىسىم سۆزبىرىكمىسىگىلا تولۇقلىغۇچى بولۇپلا قالماستىن، يەنە بېقىندى جۈملە (بۇ بېقىندى جۈملە چەكلىملىك بېقىندى جۈملە بولۇشىمۇ، چەكلىمىسىز بېقىندى جۈملە بولۇشىمۇ مۇمكىن) گىمۇ تولۇقلىغۇچى بولىدۇ. مەسىلەن:

That you need a car is *obvious*. (سېنىڭ ماشىنىغا ئېھتىياجلىق ئىكەنلىكىڭ ئېنىق.)
Whether he will resign is *uncertain*. (ئۇنىڭ خىزمەتتىن چېكىنىش-چېكىنمەسلىكى ئېنىق ئەمەس.)
To drive a car is *dangerous*. (ماشىنا ھەيدەش خەتەرلىك.)
Playing chess is *enjoyable*. (شاھمات ئويناش ھۇزۇرلۇق.)

بىۋاستە تولدۇرغۇچى بىلەن تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى ئوتتۇرىسىدا باغلىغۇچىلىق مۇناسىۋەت بولىدۇ. مەسىلەن:

I find him *careless*. (مەن ئۇنىڭ پەرۋاسىزلىقىنى بايقىدىم.)
He made the children *happy*. (ئۇ بالىلارنى خۇشھال قىلىۋەتتى.)

سۈپەتلەر يەنە بېقىندى جۈملىگە تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى بولالايدۇ:
I consider what he did *foolish*. (مەن ئۇنىڭ قىلغىنىنى ئەخمەقلىق دەپ قارايمەن.)
I consider playing so hard *foolish*. (ئۇلارنىڭ ئۇنداق قىينىلىپ تۇرۇپ ئوينىشىنى ئەخمەقلىق دەپ قارايمەن.)

تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى رولىنى ئوينايدىغان سۈپەت دائىم پېئىل تەرىپىدىن ئىشارە قىلىنغان ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ:
He pulled his belt *tight*. (ئۇ بەلبىغىنى چىڭىتتى.)
He pushed the window *open*. (ئۇ دەرىزىنى ئىتتىرىپ ئاچتى.)
He writes his letters *large*. (ئۇ خەتنى چوڭ يازىدۇ.)

يۇقىرىدىكى جۈملىلەردە ئەكس ئەتتۈرۈلگەن نەتىجىنى پېئىل be نىڭ ئىشلىتىلىشى ئارقىلىقمۇ ئىپادىلەشكە بولىدۇ:
His belt is *tight*. (ئۇنىڭ بەلبىغى چىڭ.)
The window is *open*. (بۇ دېرىزە ئوچۇق.)
His letters are *large*. (ئۇنىڭ خەتلىرى چوڭ.)

## 12. ئېنىقلىغۇچى سۈپەتلەر Attributive Adjectives

سۈپەتلەرنىڭ ئېنىقلىغۇچىلىق رولى تۆۋەندىكى جەھەتلەردە روشەن گەۋدىلىنىدۇ:

1. ئىسىم ياكى ئالماشلارنىڭ ئالدىدا كېلىپ ئۇلارنى ئېنىقلاپ كېلىدىغان سۈپەتلەر ئېنىقلىغۇچى سۈپەتلەردىن ئىبارەت بولۇپ، تۆۋەندە شۇنداق سۈپەتلەرگە ئۆلگىلەر بېرىلدى:
the *serious* man and the *handsome* woman (كەسكىن ئەر بىلەن كېلىشكەن ئايال)
I have *enough* money for you and your *little* children.
(مەندە ساڭا ۋە سېنىڭ كىچىك بالىلىرىڭغا يەتكۈدەك پۇل بار.)

2. ئېنىقلىغۇچى سۈپەتلەر يەنە someone،somebody،something،somewhere قاتارلىق سۆزلەر بىلەن شۇنداقلا -any، -no ۋە -every قاتارلىقلار ئىشلىتىلىپ تۈزۈلگەن بىرقىسىم سۆز-ئىبارىلەرنىڭ ئارقىسىدىن كېلىپ ئۇلارنى ئېنىقلاپ كېلىدۇ:
I feel that *something terrible* is about to happen.
(مەن بىرەر يامان ئىش يۈز بېرىپ قالىدىغاندەك ھېس قىلىۋاتىمەن.)
Are you going *anywhere interesting* tonight? (سەن بۈگۈن بىرەرقىزىقارلىق يەرگە بارماقچى بولۇۋاتامسەن؟)
'Who called?' *'Nobody important*.' (كىم تېلېفون قىپتۇ؟. مۇھىم بولمىغان بىرسى.)
*Everything useful* has been kept; the rest has been thrown away.
(ئىشلەتكىلى بولىدىغانلىرى ساقلىنىپ قېلىندى؛ باشقىلىرى تاشلىۋېتىلدى.)

3. ئاز بىرقىسىم بىرىكمە ئىبارىلەردە سۈپەتلەر ئىسىملارغا ئەگىشىپ، كۆپىنچە شەيئىلەرنىڭ ئالاھىدە سالاھىيىتىنى ياكى قانۇنى ئورنىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ كېلىدۇ:
a court *martial* the Prince *Regent* the Attorney *General*
the heir *apparent* the President *elect* the postmaster *General*

ئىزاھ: يەنە town proper دېگەن بۇ ئىبارىگە قارايدىغان بولساق، proper دېگەن بۇ سۆز بازارنىڭ ئۆزىنى، ئەتراپى، شۇنداقلا ئەتراپتىكى يېزىلارنىمۇ قوشۇپ ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

4. involved، concerned ۋە present قاتارلىق سۈپەتلەر ئىسىملارنىڭ ئالدىدىمۇ، كەينىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

1) ئىسىملارنىڭ ئالدىدا ئىشلىتىلىشى:
an involved explanation a concerned expression on her face the present situation

2) ئىسىملارنىڭ كەينىدىن ئىشلىتىلىشى:

I want to speak to the *students involved*. (مەن بۇ ئىشقا مۇناسىۋەتلىك ئوقۇغۇچىلار بىلەن سۆزلەشمەكچى.)

(the students who have something to do with the matter)

The *people concerned* are waiting outside. (بۇ ئىشقا مۇناسىۋەتلىك كىشىلەر سىرتتا ساقلاۋاتىدۇ.)

(the people who have something to do with the matter)

He will talk to the *people present*. (ئۇ نەق مەيداندا بار كىشىلەر بىلەن پاراڭلاشماقچى.)

(the people who are in the building at the time)

## 13. كېسىم سۈپەتلەر Predicative Adjectives

سۈپەتلەرنىڭ كېسىم خەۋەر بولۇپ كېلىش شەكىللىرى تۆۋەندىكىچە:

1) كۆپىنچە پېئىل be ياكى باشقا پېئىللار بىلەن <u>BE / SEEM / BECOME / LOOK…+ ADJECTIVE</u> شەكلىدە كېلىدۇ:

He *is poor* and I *am rich*. (ئۇ بولسا نامرات، مەن بولسام باي.)

The beautiful girl *became* even *more beautiful* than usual.

(بۇ گۈزەل قىزچاق ئادەتتىكى چاغلارغا قارىغاندا تېخىمۇ گۈزەللىشىپ كېتىپتۇ.)

She soon *grew fond* of him. (ئۇزاققا قالمايلا ئۇ ئۇنىڭغا ئاشىق بولۇپ قاپتۇ.)

You *look tired*. (سەن چارچاپ قالغاندەك قىلىسەن.)

The milk *turned sour* in the hot weather. (ئىسسىق ھاۋادا سۈت ئېچىپ قاپتۇ.)

2) MAKE ME ANGRY شەكلىدىكى، يەنى پېئىللارنىڭ كەينىدىن ئالماش ياكى ئىسىملارنىڭ تولدۇرغۇچى شەكلى، ئاندىن سۈپەتلەر كېلىدىغان قۇرۇلمىلار:

You *make* me very *angry*. (سەن مېنى بەكمۇ غەزەپلەندۈردۈڭ.)

I *consider* her *brilliant*. (مەن ئۇنى تالانتلىق دەپ ئويلايمەن.)

I *found* it quite *exciting*. (مەن ئۇنىڭ كىشىنى ھاياجانغا سالىدىغانلىقىنى بايقىدىم.)

Please don't *think* me *rude*, but... (مېنى قوپال كەن دەپ ئويلاپ قالمىساڭ، ئەمما....)

3) ACTION VERB+ADIECTIVE شەكلىدىكى، يەنى، ھەرىكەتنى ئىپادىلەيدىغان پېئىللارنىڭ كەينىدىن نەتىجىنى تەسۋىرلەپ بېرىدىغان سۈپەتلەر كېلىدىغان قۇرۇلمىلار:

Please don't *tie* the knot too *tight*. (تۈگۈننى بەك چىڭ چىگىۋەتمە.)

Would you *hold* the door *open* for me please? (ئىشىكنى ماڭا بىردەم ئېچىپ بېرىپ تۇرالامسىز؟)

He tried to escape so they *shot* him *dead*. (ئۇ قېچىشقا ئۇرۇنغاچقا ئۇلار ئۇنى ئېتىپ ئۆلتۈرۈۋەتتى.)

4). DRINK IT COLD شەكلىدە كۆرۈلىدىغان، يەنى پېئىللارنىڭ كەينىدىن تولدۇرغۇچى بولىدىغان ئالماش ياكى ئىسىم كېلىپ كەينىدىن سۈپەتلەر ئەگىشىدىغان قۇرۇلمىلار:

I always *drink milk cold*. (=I always drink milk when it is cold)

(مەن ھەمىشە سۈتنى سوغۇق ئىچىمەن.)

I prefer to *buy my clothes second-hand*. (=I prefer to buy clothes which are second-hand.)

(مەن ئىككىنچى قول كىيىملەرنى سېتىۋېلىشنى خالايمەن.)

I *eat some vegetables raw*, but I always *eat cabbage cooked*.

(مەن بەزى كۆكتاتلارنى خام يەيمەن، بىراق كاللەكسەينى دائىم پىشۇرۇپ يەيمەن.)

Most people *drink coffee black*, but I *prefer mine white*.

(كۆپ قىسىم كىشىلەر ساپ قەھۋە ئىچىدۇ، بىراق مەن سۈت قېتىپ ئىچىمەن.)

This car may look second-hand, but in fact I *bought it new*.

(بۇ ماشىنا قارىماققا ئىككىنچى قول ماشىنىدەك كۆرۈنۈشى مۇمكىن، بىراق مەن ئۇنى يېڭى سېتىۋالغان.)

## 14. ئارقا قوشۇلما سۈپەت Postpositive Adjectives

ئارقا قوشۇلما سۈپەتنى ئادەتتە قىسقارتىۋېتىلگەن مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە دەپ قاراشقا بولىدۇ:

something *that is useful* (كېرەك بولىدىغان نەرسە)
any tool *needed* = any tool *that is needed* (زۆرۈر بولغان ھەرقانداق قورال)

ئېنىقسىز بىرىكمە ئالماش ۋە رەۋىشلەردىن -body ، -one، -thing، -where قاتارلىقلار بىلەن ئاخىرلاشقانلىرى پەقەت ئارقا قوشۇلما سۈپەتلەر بىلەن ئېنىقلىنالايدۇ. (پەقەت ئېنىقلىغۇچىلا بولىدىغان سۈپەتلەر ئۆزىنىڭ سىرتىدا):

*Anyone* (who is) *intelligent* can do it. (ئەقىلدارلىق ھەرقانداق ئادەم ئۇنى قىلالايدۇ.)
I want to try on *something* (that is) *larger*. (مەن چوڭراق ئىشلارنى قىلىپ باقسام دەيمەن.)
We would like to go *anywhere interesting* . (بىز ھەرقانداق قىزىقارلىق جايغا بېرىشنى خالايمىز.)

تۈزۈلمە خاراكتېرىنى ئالغان نۇرغۇن ئىبارىلەر (بولۇپمۇ، كەسپىي ناملار) دە سۈپەت دائىم ئارقىغا قوشۇلۇپ كېلىدۇ.

the president *elect* (سايلانغان پرېزىدېنت)  vice-chancellor *designate* (پەخرىي مەكتەپ مۇدىرى)
heir *apparent* (ۋەلىئەھد)  postmaster *general* (باش پوچتا مىنىستىرى)
attorney *general* (ئەدلىيە باش ئەمەلدارى)  court *martial* (ھەربىي سوت)
from time *immemorial* (ئەلمىساقتىن بېرى)  body *politic* (سىياسىي بىرلەشمە)

يەنە تۆۋەندىكىلەر بار:

the person *opposite* (قارشى تۇرغۇچى)  the *opposite* direction (قارشى يۆنىلىش)
all of us, me *included* (ھەممەيلەن، مېنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان)  *including* me (مېنىمۇ ئىچىگە ئالىدۇ)
Monday to Friday *inclusive* <AmE : Monday *through* Friday (دۈشەنبىدىن جۈمەگىچە)
Microsoft Cooperation *Limited / Ltd* (مىكروسوفت گۇرۇھى چەكلىك شىركىتى)
Asia *Minor* (كىچىك ئاسىيا ياكى ئاناتولىيە)  devil *incarnate* (قانخور ئالۋاستى)
all things *English* (ئىنگلىزلارنىڭ ھەممە نەرسىلىرى)  the best car *going* (كېتىۋاتقان ئەڭ ياخشى ماشىنا)
B */ flat / sharp / major / minor*

ئىسىملار باشقا بىر ئاشۇرما دەرىجىدىكى سۈپەت، only ياكى last، next قاتارلىقلار تەرىپىدىن ئېنىقلانغاندا، سۈپەتلەردىن able- ۋە ible- بىلەن ئاخىرلاشقانلىرى ئىسىمنىڭ ئاخىرىدا كېلىدۇ. شۇڭلاشقا ھەم ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق ھەم ئارقا قوشۇلمىلىق سۈپەت شەكىللىرىگە ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

the best *possible* use ~ the best use *possible* (مۇمكىن بولىدىغان پايدىلىنىش)
the greatest *imaginable* insult ~ the greatest insult *imaginable*
(تەسەۋۋۇر قىلىشقا بولىدىغان ئەڭ چوڭ ھاقارەت)
the best *available* person ~ the best person *available* (پايدىلىنىشقا بولىدىغان ئەڭ ياخشى كىشى)
the only *suitable* actor ~ the best actor *suitable* (ئەڭ ماس كېلىدىغان ئارتىس)

تۆۋەندىكى سۈپەتلەر ھەر ئىككىلا ئورۇندا كېلىۋېرىدۇ:

*appointed*  *desired*  *required*  *following*  *past*  *preceding*  *positive*

at the *appointed* time ~ at the time appointed (دېيىشكەن ۋاقىتتا)
in *past* years ~ in years *past* (ئۆتكەن يىللاردا)
the *preceding* years ~ the years *preceding* (ئالدىنقى يىللار)
*positive* proof ~ proof *positive* (ئەمەلىي پاكىت)

ئاز بىرقىسىم سۈپەتلەر دائىم ئارقىدىن كېلىدۇ ھەمدە قىسقا مۇددەت مەۋجۇت بولىدىغان ئەھۋاللارغىلا ماس كېلىدۇ. مەسىلەن، تۆۋەندىكى سۈپەتلەر مەڭگۈلۈك ھادىسىلەرنى ئەمەس، بەلكى قىسقا مۇددەتلىك ھادىسىلەرنى كۆرسەتكەندە دائىم ئارقىدىن ئىشلىتىلىدۇ:

*absent* *present* *concerned* *involved* *afloat* *ablaze*

The men (who were) *present* were his supporters. (ئالدىمىزدىكى بۇ كىشىلەر ئۇنىڭ قوللىغۇچىلىرى ئىدى.)
The people (who were) *involved* were not found. (مۇناسىۋەتلىك كىشىلەر تېپىلمىدى.)
The boats (which were) *afloat* were not seen. (دېڭىزدا لەيلەپ قالغان قېيىقلار كۆرۈنمىدى.)
The house (which were) *ablaze* is next door to mine. (كۆيۈۋاتقان ئۆي ماڭا قوشنا ئىدى.)

## 15. تولۇقلىغۇچى بىلەن كېلىدىغان سۈپەتلەر Adjectives with complementation

تولۇقلىغۇچى ئەگىشىپ كېلىدىغان سۈپەتلەر ئادەتتە ئېنىقلىغۇچى (ئالدىن ئېنىقلايدىغان) سۈپەتلەرگە ئوخشاش ئېنىقلانغۇچىنىڭ ئالدىدىن كەلمەستىن بەلكى كەينىدىن كېلىدۇ. سېلىشتۇرغاندا:

a *suitable* acter ~ *a *suitable for the part* actor ~ an actor *suitable for the part*
(مۇۋاپىق ئارتىست) (بۇنداق ئېيتىشقا بولمايدۇ) (بۇ رولغا مۇۋاپىق كېلىدىغان ئارتىست)

تولۇقلىغۇچى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى بولىسمۇ ياكى چەكلىمىسىز بېقىندى جۈملە بولىسمۇ بولىۋېرىدۇ:

I know an actor *suitable for the part*. (مەن بۇ رولغا مۇۋاپىق كېلىدىغان بىر ئارتىستنى بىلىمەن.)
They have a house *larger than yours*. (ئۇلارنىڭ سىزنىڭكىدىن چوڭراق بىر قورۇسى بار.)
The boys *easiest to teach* were in my class. (ئەڭ ئاسان ئوقۇتقىلى بولىدىغان باللار مېنىڭ سىنىپىمدا ئىدى.)
Students *brave enough to attempt the course* deserve to succeed.
(دەرسلىككە يېتەرلىك جۈرئەت بىلەن بېرىلىدىغان ئوقۇغۇچىلار غەلىبە قىلىشقا ھەقلىق.)

سۈپەتلەر ئارقىدا كېلىدىغان بۇ قۇرۇلمىنى ئادەتتە قىسقارتىلما مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە دەپ قاراشقا بولىدۇ:

I know an actor *who is suitable for the part*. (مەن بۇ رولغا مۇۋاپىق كېلىدىغان بىر ئارتىستنى بىلىمەن.)

ئەگەر سۈپەتلەر يالغۇز كەلسە ياكى كۈچەيتمە رەۋىشلەر تەرىپىدىن ئېنىقلىنىپ كەلسە، سۈپەتلەرنىڭ ئارقىدىن ئىشلىتىلىشى مۇمكىن بولماي قالىدۇ:

*They have a house (*much*) *larger*.
*The soldiers (*rather*) *timid* approached their officer.

ئەگەر ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئادەتتىكىچە ياكى ئېنىقسىز بولسا، بىللە كېلىدىغان سۈپەتلەر ياكى بېقىندى تارماق جۈملە ئېلېمېنتلىرى قوشۇلۇپ كېلىدىغان سۈپەتلەر ئارقىدا كەلسە بولىدۇ:

Soldiers *timid or cowardly* don’t fight well. (توخۇ يۈرەك ئەسكەرلەر ياخشى جەڭ قىلمايدۇ.)
Soldiers *normally timid* don’t fight well. (ئادەتتە توخۇ يۈرەك ئەسكەرلەر ياخشى جەڭ قىلمايدۇ.)
A man *usually honest* will sometimes cheat. (ئادەتتە سەمىمي ئادەممۇ بەزىدە ئادەم ئالداپ قويىدۇ.)

بۇلارنىڭ تېخىمۇ كۆپ ئۇچرايدىغان قۇرۇلمىلىرى ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق قۇرۇلما ياكى مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە بولىدۇ:

*Timid or cowardly* soldiers … (توخۇ يۈرەك ساقچىلار…)
Soldiers *who are timid or cowardly…* ( ↑ )
Soldiers *who are normally timid* ··· ( ↑ )
A man *who is usually honest* …( ↑ )

سۈپەت سۆز بىرىكمىسىدىكى سۈپەت ئۆزىنىڭ تولۇقلىغۇچىسىنى ئارقىدا قالدۇرۇپ دائىم ئېنىقلىغۇچى (ئالدىن ئېنىقلايدىغان) سۈپەت بولىدۇ.

They have a *larger* house *than yours*. (ئۇلارنىڭ سىلەرنىڭكىگە قارىغاندا چوڭراق قورۇسى بار.)
The *easiest* boys *to teach* were in my class. (ئەڭ ئاسان ئوقۇتقىلى بولىدىغان باللار مېنىڭ سىنىپىمدا ئىدى.)

سۈپەتلەردىن enough، too ياكى so قاتارلىقلار بىلەن ئېنىقلىنىپ كەلگەن سۈپەتلەر ئەگەر ئېنىقسىز ئارتىكل ياكى ئارتىكلسىز ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئالدىدا كەلسە تولۇقلىغۇچىسىدىن ئايرىۋېتىشكە بولىدۇ، بىراق بۇنداق قۇرۇلمىلار پەقەت سۈپەت سۆز بىرىكمىسى ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ياكى تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسىنىڭ بىر قىسمى بولغاندىلا، ئاندىن مۇمكىنچىلىككە ئېرىشەلەيدۇ:

She is *brave enough* a student *to attempt the course*.

(ئۇ دەرسكە يېتەرلىك جۈرئەت بىلەن بېرىلىدىغان بىر ئوقۇغۇچى.)

It was *too boring* a book *to read*. (ئۇ ئادەمنى بەكمۇ بىزار قىلىدىغان بىر كىتاب ئىدى.)

**Brave enough* a student *to attempt the course* deserves to succeed.

ئۆلچەم بىرلىكلەرنى ئىپادىلەيدىغان بىرىكمە ئېنىقلىغۇچى ئىبارىلەر ھەم ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق ھەم ئارقا قوشۇلمىلىق ئورۇنغا ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

a *5000-foot high* mountain ~ a mountain (which is) 5000 feet high (بەش مىڭ فۇت ئېگىزلىكتىكى تاغ)

## 16. ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي بولىدىغان سۈپەتلەر Adjectives as heads of noun phrase

سۈپەتلەر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي سۆزنىڭ رولىنى ئوينىيالايدۇ. بۇنداق سۈپەتلەر باشقا بارلىق ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىگە ئوخشاش، جۈملىنىڭ ئىگىسى، تولۇقلىغۇچىسى، تولدۇرغۇچىسى ۋە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولالايدۇ. ئىسىملارغا ئوخشىمايدىغىنى، بۇنداق سۈپەتلەر سان ۋە ئىگىلىك كېلىشىكە قارىتا شەكىل ئۆزگىرىشى (يەنى ئىسىملار بىرلىك ساندىن كۆپلۈك سانغا ئۆزگەرگىنىدەك ئۆزگىرىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ) قىلمايدۇ، ھەمدە ئېنىق چەكلىمە سۆزلەرنى تەلەپ قىلىدۇ.

سۈپەتلەر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي سۆزگە ئوخشاش مۇئەييەن ئالاھىدىلىكنى ئۆزىدە تولۇق دېگۈدەك يېتىلدۈرگەن كىشىلەر خىلىنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

*the brave*  *the weak*  *the maladjusted*  *the elderly*  *the underprivileged*

ئىنگلىزتىلىدا ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي سۆزى رولىنى ئوينىيالايدىغان سۈپەتلەردىن ئۈچ خىلى بار:

(a) *The innocent* are often deceived by the *unscrupulous*.

(سادىلار دائىم ئەخلاقسىزلار تەرىپىدىن ئالدىنىپ قالىدۇ.)

(b) *The industrious Dutch* are admired by their neighbours.

(بۇ تىرىشچان گوللاندىيىلىكلەر قوشنىلىرىنىڭ ماختىشىغا سازاۋەر بولدى.)

(c) She admires *the mystical*. (ئۇ سىرلىق (كىشى ياكى نەرسە) لارغا زوقلىنىدۇ.)

### *(a) تىپتىكى (innocent قا ئوخشاش) سۈپەتلەر:*

كىشىلىك ئىسىملارنى ئالدىدىن ئېنىقلاپ كېلەلەيدىغان سۈپەت (مەسىلەن: *the young people*) لەر كۆپلۈك شەكلىدە ئادەتتىكى چۈشەنچە بىلەن كىشىلەرنىڭ خىلى، كاتېگورىيىسى ۋە تىپىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئىسىم سۆزبىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي (*the young*) بولالايدۇ. سۈپەتنىڭ ئۆزىمۇ ئالدىدىن [3-دىن 5- غىچە مىساللارغا قاراڭ] ياكى كەينىدىن [6-،7- مىساللارغا قاراڭ] ئېنىقلىنالايدۇ:

*The poor* are causing the nation's leaders great concern. [1]

(نامراتلار دۆلەت رەھبەرلىرىنىڭ يۈكسەك دىققەت- ئېتىبارىنى قوزغاۋاتىدۇ.)

There is a lack of communication between *the young* and *the old*. [2]

(ياشلار بىلەن ياشانغانلار ئوتتۇرىسىدا پىكىر ئالماشتۇرۇشنىڭ يېتەرسىزلىكى مەۋجۇت.)

*The extremely old* need a great deal of attention. [3]

(بەك قېرىپ كەتكەنلەر ناھايىتى كۆپ كۆڭۈل بۆلۈشكە موھتاج.)

*The emotionally disturbed* and *the physically and mentally handicapped* need the aid of society. [4]

(پسىخىك جەھەتتىن نورمال بولمىغان، جىسمانىي ۋە روھىي جەھەتتىكى مېيىپلار جەمئىيەتنىڭ ياردىمىگە موھتاج.)

*The very wise* can avoid such temptation. (دانا كىشىلەرلا ئۇنداق ئېزىقتۇرۇشلاردىن خالىي بولالايدۇ.) [5]

*The young in spirit* enjoy life. (روھىي جەھەتتىن ياشلار ھاياتتىن ھۇزۇرلىنالايدۇ.) [6]

*The old who resist change* can expect violence. (مۇتەئەسسىپلەر ھامان زەربىگە ئۇچرايدۇ.) [7]

### *(b) تىپتىكى (Dutch قا ئوخشاش) سۈپەتلەر:*

سۈپەتلەردىن مىللەت تەۋەلىكىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغانلىرى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي بولالايدۇ:

*The industrious Dutch* are admired by their neighbours.

*You French and we British* ought to be allies.

(سىلەر فرانسىيىلىكلەر ۋە بىز ئەنگلىيىلىكلەر چوقۇم ئىتتىپاقداشلاردىن بولۇشىمىز كېرەك.)

بۇ تىپتىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (a) تىپتىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشاش كۆپلۈك ساندىكى بىردەكلىككە ئىگە بولىدۇ. ئوخشىمايدىغان يېرى (b) تىپتىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى رەۋىشلەر تەرىپىدىن ئېنىقلىنالماستىن، بەلكى سۈپەتلەر تەرىپىدىن ئېنىقلىنالايدۇ:

*The very wise* *?the very English*
*the industrious Dutch* [‘the Dutch, who are industrious’]

(c) تىپتىكى (the mystical غا ئوخشاش) سۈپەتلەر:

بەزى سۈپەتلەر ئابستراكت مەنە بىلەن ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي رولىنى ئوينىيالايدۇ. ئۇلار ئاشۇرما دەرىجىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بولۇپ، بۇنداق ئەھۋالدا thing غا ئوخشاش ئادەتتىكى مەلۇم بىر ئىسىمنى ئۇنىڭ ئابستراكت مەنىسىدە قىستۇرۇشقا بولىدۇ:

*The latest* (thing/ news) is that he is going to run for re-election.

(ئەڭ يېڭى (نەرسە ياكى خەۋەر) سى شۇكى، ئۇ يەنە سايلامغا قاتناشماقچى.)

(a) تىپ ۋە (b) تىپقا ئوخشىمايدىغان يېرى، بۇ تىپتىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي رولىنى ئويناۋاتقان سۈپەتلەر بىرلىك ساندىكى بىردەكلىككە ئىگە بولىدۇ. رەۋىشلەر تەرىپىدىن ئېنىقلىنالايدۇ. مەسىلەن:

They ventured into *the unknown,* which was…

(ئۇلار بىلمەيدىغان (نەرسە ياكى ئادەم) غا تەۋەككۇل قىلدى. ئۇ...)

*The best* is yet to come. (ياخشىسى كېلىش ئالدىدا.)

*The very best* (thing) is yet to come. (ئەڭ ياخشىسى كېلىش ئالدىدا.)

He went from *the extremely sublime* to *the extremely ridiculous.*

(ئۇ ئىنتايىن يۇقىرى (ئورۇن ياكى مەرتىۋە) دىن ناھايىتى ئېچىنىشلىق ھالغا چۈشۈپ قالدى.)

## 17. تولۇقلىما سۈپەت بېقىندى جۈملە Supplementive adjective clauses

سۈپەتلەر پېئىلسىز بېقىندى جۈملىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان سۈپەت سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزىي بولۇش فۇنكسىيىسىگە ئىگە:

e.g. *Unhappy with the result,* she returned to work.

(نەتىجىدىن كۆڭلى يېرىم بولغاچقا، ئۇ خىزمەتكە قايتىدىن كىرىشىپ كەتتى.)

*Glad to accept,* the boy nodded his agreement.

(خۇشاللىق بىلەن قوبۇل قىلىدىغان بولغاچقا، بالا بېشىنى لىڭشىتتى.)

*Anxious for the quick decision,* the chairman called for a vote.

(تېز نەتىجىگە ئېرىشىشكە تەقەززا بولۇپ كەتكەچكە، رەئىس سايلام ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلدى.)

*Long and untidy,* his hair played in the breeze.

(ئۇنىڭ قالايمىقان بولۇپ كەتكەن چاچلىرى مەيىن شامالدا يەلپۈنەتتى.)

تۆۋەندىكى مىساللاردا كۆرسىتىلگەندەك، تولۇقلىما سۈپەت بېقىندى جۈملە گەرچە دائىم باش جۈملە ئىگىسىنىڭ ئالدىدا، قىسمەن ئەھۋاللاردا كەينىدە كەلسىمۇ بىراق ئۇنىڭ ئورنىنى يۆتكەشكە بولىدۇ:

*Rather nervous,* the man opened the letter. (خىللا جىددىيلىك بىلەن، ئۇ خەتنى ئاچتى.) [1]

The man, *rather nervous,* opened the letter. (ئۇ ئازراق جىددىيلىشىپ خەتنى ئاچتى.) [2]

The man opened the letter, *rather nervous.* (ئۇ خەتنى ئاچتى، خېلىلا جىددىيلەشكەن ئىدى.) [3]

يۇقىرىدىكى [2]-جۈملىدىكىدەك، ئىگىگە ئەگىشىپ كەلگەندە، تولۇقلىما سۈپەت بېقىندى جۈملە مەلۇم جەھەتتىن چەكلىمىسىز مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىگە ئوخشاپ كېتىدۇ:

The man, *who were nervous,* opened the letter. (جىددىيلەشكەن بۇ ئادەم خەتنى ئاچتى.)

بىراق سۈپەت بېقىندى جۈملە ئۇ ئادەمنىڭ جىددىيلىشىشىنىڭ خەت بىلەن مەلۇم مۇناسىۋەتى بارلىقىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ،

ئەمما مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملە ئۇنداق قىلمايدۇ.

مۇئەييەن شارائىتتا، سۈپەت بېقىندى جۈملە رولىنى ئۆتەيدىغان مەلۇم بىر سۈپەتنىڭ ئورنىغا مەلۇم بىر رەۋىش ئالمىشىپ كېلىدۇ، مەنە جەھەتتىن ئازراقلا ئۆزگىرىش بولىدۇ. مەسىلەن يۇقىرىدىكى [1]-جۈملىنى تۆۋەندىكىدەك ئېيتىشقا بولىدۇ:

*Nervously,* the man opened the letter. (بۇ ئادەم جىددىيلەشكەن ھالدا خەتنى ئاچتى.)

سۈپەتكە ئوخشاش، بۇنداق فۇنكسىيىگە ئىگە بولغان رەۋىش ئىگىنىڭ خاراكتېرى ياكى ئورنىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ، بۇ ئوتتۇرىدا كەلگەن رەۋىشلەر ئارقىلىق تېخىمۇ روشەن گەۋدىلىنىدۇ:

The man *nervously* opened the letter. (بۇ ئادەم جىددىيلەشكەن ھالدا خەتنى ئاچتى.)

## 18. شەرتلىك سۈپەت بېقىندى جۈملە Contingent Adjective Clauses

ئالاھىدە بىر تۈرلۈك سۈپەت بېقىندى جۈملە شەرتلىك سۈپەت بېقىندى جۈملە بولۇپ، ئۇ باش جۈملىدە ئىپادىلەنگەن ئوي-پىكىرنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇلۇش شەرت-شارائىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. شەرتلىك سۈپەت بېقىندى جۈملىدە پېئىل be نىڭ ۋە (بەزىدە) باغلىغۇچىلار (باش جۈملە بىلەن بېقىندى جۈملىنى باغلايدىغان since، when قاتارلىقلار) نىڭ ماس شەكىللىرى چۈشۈپ قالىدۇ:

*Whether right or wrong,* he always comes off worst in an argument because of his inability to speak cogently. [1]

(توغرا ياكى خاتا بولسۇن، نۇتۇق قابىلىيىتىنىڭ يېتەرسىزلىكى تۈپەيلىدىن، ئۇ دائىم مۇنازىرىدە ئوسال ئەھۋالغا چۈشۈپ قالىدۇ.)

*If wet,* these shoes should never be placed too close to the heat. [2]

(ئەگەر نەم بولسا، بۇ ئاياغلار ئىسسىققا بەك يېقىن قويۇلماسلىقى كېرەك.)

باشقا تولۇقلىما سۈپەت بېقىندى جۈملىلەرگە ئوخشاشلا، شەرتلىك سۈپەت بېقىندى جۈملىدە ئىشارە قىلىنغان ئىگە ئادەتتە باش جۈملىنىڭ ئىگىسى بولىدۇ، بىراق بۇ بېقىندى جۈملە چەكلىمىسىز بېقىندى جۈملە بىلەن تەڭداش ئەمەس. باشقا سۈپەت بېقىندى جۈملىلەرگە ئوخشىمايدىغىنى، شەرتلىك سۈپەت بېقىندى جۈملىلەردە دائىم باغلىغۇچىلار بولىدۇ. بەزىدە بۇ باغلىغۇچىلار قىسقارتىۋېتىلىدۇ. مەسىلەن، يۇقىرىدىكى [1]-جۈملىدىكى باغلىغۇچىنى قىسقارتىۋېتىپ تۆۋەندىكىدەك ئېيتىشقا بولىدۇ:

*right or wrong,* he always comes off worst….

ئىشارە قىلىنغان ئىگە باش جۈملىنىڭ ئىگىسى بولغاندا، سۈپەتنىڭ جۈملە بېشىدا كېلىشى نورمال بولىدۇ، بىراق ئېغىز تىلىدا سۈپەتنىڭ جۈملە ئاخىرىدا كېلىشى كۆپ ئۇچرايدۇ. ئەگەر باغلىغۇچى ئىشلىتىلسە، يېزىق تىلىدا، سۈپەت بېقىندى جۈملىنى ئاخىرىغا ئورۇنلاشتۇرساق ھېچقانداق خاتالىق كۆرۈلمەيدۇ.

These shoes should never be placed too close to the heat *If wet.*

شەرتلىك سۈپەت بېقىندى جۈملە يەنە باش جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسىنىمۇ ئوتتۇرىغا قويالايدۇ، بىراق سۈپەتلەرنىڭ بۇنداق ئىشلىتىلىشى ئاز ئۇچرايدۇ:

He sells these cars *new.* (ئۇ بۇ ماشىنىلارنى يېڭى پېتى ساتىدۇ.) [3]

I can't drink coffee *hot.* (مەن قەھۋەنى قىزىق ئىچەلمەيمەن.) [4]

You must eat it *when fresh.* (سەن ئۇنى ساق ۋاقتىدا يېيىشىڭ كېرەك.) [5]

بۇنداق ئەھۋاللاردا سۈپەتلەر دائىم جۈملە ئاخىرىدا كېلىدۇ ھەمدە يۇقىرىدىكى [3]-، [4]- جۈملىلەردىكى سۈپەتلەرگە ئوخشاش تولۇقلىغۇچى دەپ قاراشقا بولىدۇ. [5]-جۈملىدىكىگە ئوخشاش مەلۇم بىر باغلىغۇچى كۆرۈلۈشىمۇ مۇمكىن. باشقا بارلىق تولۇقلىغۇچىلارغا ئوخشاش، مەيلى ئۇ بىر ئەسلى دەرىجىدىكى بېقىندى جۈملە (Active Clause) [6] تولدۇرغۇچىسىغا ياكى مەجھۇل دەرىجىدىكى بېقىندى جۈملە (Passive Clause) [7] ئىگىسىگە بولغان باغلىغۇچىلىق مۇناسىۋەتتە بولسۇن، ئورنى دائىم جۈملە ئاخىرىدا بولىدۇ. [8]-، [9]- جۈملىلەردىكىدەك جۈملە ئالدىدا كەلسە بولمايدۇ:

To make good tomato chutney, you should pick the tomatoes *green.* [6]

(ياخشى پەمىدۇر قىيامى ياساش ئۈچۈن، پەمىدۇرلارنى يېشىل ۋاقتىدىلا ئۈزۈۋېلىشىڭىز كېرەك.)

The potatoes should be taken *green.* (پەمىدۇرلار چوقۇم يېشىل ۋاقتىدىلا ئۈزۈۋېلىنىشى كېرەك.) [7]

* *Green*, you should pick the potatoes. [8]

* *Green* the potatoes should be picked. [9]

قېلىپلاشمىغان ئېغىز تىلىدا، باش جۈملىنىڭ تولدۇرغۇچىسىنى ئوتتۇرىغا قويىدىغان سۈپەت بېقىندى جۈملە ئالدىدا كەلسىمۇ بولىدۇ،

*Hot,* I can't drink coffee. (قىزىقكەن، مەن قەھۋەنى ئىچەلمەيمەن.)

سۈپەت بېقىندى جۈملە پۈتۈن باش جۈملىنىمۇ كۆرسىتىپ كېلەلەيدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا باغلىغۇچىنى قىسقارتىۋېتىشكە بولمايدۇ:

*If (it is) possible,* I should study in Germany. (ئەگەر مۇمكىن بولسا، مەن گېرمانىيىدە ئوقۇغان بولاتتىم.)
*When (it is) necessary,* he can be taken to the doctor. (زۆرۈر بولغاندا، ئۇ دوختۇرغا ئېلىپ بېرىلسا بولىدۇ.)
You must come *as soon as (it is) possible.* (سەن ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە تېز كېلىشىڭ كېرەك.)

## 19. ئۈندەش سۈپەت بېقىندى جۈملە Exclamatory Adjective Clause

سۈپەتلەر مەيلى -wh بىلەن باشلانغان سۆزلەر بىلەن كەلسۇن ياكى كەلمىسۇن، ئۈندەش جۈملە بولالايدۇ:

*Excellent!*    *(How) wonderful!*    *(How) good of you!*

بۇنداق سۈپەت سۆز بىرىكمىلىرى يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان تىلنىڭ ھەرقانداق ئالدى كېيىنلىك باغلىنىشقا موھتاج بولمايدۇ، بىراق ئۇنىڭدا ئىپادىلەنگىنى تىل مۇھىتىدىكى بىرقىسىم ھەرىكەت ياكى ئوبيېكت ئۈستىدىكى قاراش بولۇشى مۇمكىن.

# سۈپەتلەرنىڭ سىنتاكسىلىق تۈرلىرى
# Syntactic Sub classification of Adjectives

ئەمدى بىز ئېنىقلىغۇچىلىق ئىشلىتىلىش ياكى كېسىم خەۋەرلىك ئىشلىتىلىش بىلەنلا چەكلىنىدىغان ئىككىلەمچى سۈپەتلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىنى ئويلىشىمىز، بۇ سۈپەتلەرنىڭ مەلۇم بىر خىل ئىشلىتىلىش بىلەنلا چەكلىنىشى مۇتلەق بولمايدۇ، بەزىدە ئايرىم سۆزلىگۈچىلەردە بۇ جەھەتتە ئوخشىماسلىق كۆرۈلىدۇ.

## 20. پەقەت ئېنىقلىغۇچىلا بولالايدىغان سۈپەتلەر Adjectives can be only attributive

ئادەتتە، ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇنىدىلا چەكلىنىدىغان ياكى ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇنىنىڭ بېشىدىلا كېلىدىغان سۈپەتلەر بىۋاستە ئىسىمنىڭ ئالاھىدىلىكىنى كۆرسەتمەيدۇ. مەسىلەن، *old* ھەم مەركىزىي سۈپەت ھەم پەقەت ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇن بىلەنلا چەكلىنىدىغان سۈپەت بولالايدۇ. *that old man* (ئاۋۇ قېرى ئادەم) دە، *old* مەركىزىي سۈپەت بولىدۇ. (يەنى ھەم ئېنىقلىغۇچى سۈپەت ھەم كېسىم خەۋەر بولۇپ كېلەلەيدۇ.) . ئەكسىچە، *an old friend of mine* (مېنىڭ بىر قەدىناس دوستۇم) دا *old* پەقەت ئېنىقلىغۇچىلا بولالايدۇ. بۇ يەردە ئادەمنىڭ قېرىلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان بولماستىن بەلكى ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ۋاقتىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان.

ئوخشاشلا *wrong candidate* (نامۇۋاپىق نامزات) دىكى ئېنىقلىغۇچى سۈپەت *wrong* ئادەمنىڭ خاتالىقىنى كۆرسەتمەستىن، بەلكى ئادەمنى تاللاشتىكى خاتالىقنى كۆرسىتىدۇ.

بىۋاستە ئىسىمنىڭ ئالاھىدىلىكىنى گەۋدىلەندۈرۈپ بېرىدىغان سۈپەتلەر (مەسىلەن: *that* **old** *man*، *My friend is* **old**.) بىرلەمچى (ياكى ئەسلى) سۈپەت دەپ قارىلىدۇ. ئۇنداق ئەمەسلىرى (مەسىلەن: *an* **old** *friend of mine*) ئىككىلەمچى (كۆچمە) سۈپەت دەپ قارىلىدۇ.

بىرقىسىم سۈپەتلەر پەقەت ئېنىقلىغۇچى ئورنىدىلا ئىشلىتىلىدۇ، كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

(a) *inner* *outer* *latter* *former* *late (=dead)*



e.g. the *former* Principal of the College ( سابق ئىنستىتۇت باشلىقى )
the *late* President Kennedy (مەرھۇم زۇڭتۇڭ كېنىدى)
the *latter* problem ( ئاخىرقى مەسىلە)

former بىلەن latter بەزى ئەھۋاللاردا ئۆزى يالغۇز ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

Some people believe strongly in KORAN, while some others think that BIBLE is preferable. The *former* are Muslim, while the *latter* are Christians.

(بەزى كىشىلەر قۇرئانغا چوڭقۇر ئىشىنىدۇ، بىراق باشقا بىر قىسىم كىشىلەر ئىنجىلنى ئۇلۇغلايدۇ.
ئالدىنقىلىرى بولسا مۇسۇلمانلاردۇر، بىراق كېيىنكىلىرى بولسا خىرىستىيانلاردۇر.)

(b) *mere* *sheer* *utter*

بۇ سۆزلەرنىڭ ھەممىسى ئۆزلىرى تەسۋىرلەيدىغان ئىسىملارنىڭ شۇ ئىسىملارغا مۇناسىۋەتلىك ئالاھىدىلىكىنىڭ ئەڭ يۇقىرى ياكى ئەڭ تۆۋەن ئۆلچىمىنى كۆرسىتىدۇ.

e.g. You're a *mere* child! (سەن بەكلا ساددا بالىكەنسەن.) =You are far too young to understand.
It's a *sheer* waste of time and money! (بۇ بولسا پۇتۇنلەي ۋاقىت ھەم پۇل ئىسراپچىلىقىدۇر، خالاس.)
What *utter* nonsense! (نېمە دېگەن يالغانچىلىق بۇ!)

بۇلار ھەممىسى ئىپادىلىمەكچى بولغانلىرىمىزنى كۈچەيتىپ ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ، يۇقىرىدىكى جۈملىلەرنى ئادەتتىكىدەك ئىپادىلىمەكچى بولساق مۇنداق ئىپادىلەيمىز:

You're just a child. You're very young. (سەن تېخى كىچىك بالا. سەن ناھايىتى كىچىك.)
It's a complete (or total) waste of time and money. (بۇ بولساپۇتۇنلەي ۋاقىت ھەم پۇل ئىسراپچىلىقىدۇر.)
What (a lot of) nonsense. (نىمە دېگەن كۆپ يالغانچىلىق بۇ.)

mere ھەمىشە يۇقىرىراق بولۇشقا تېگىشلىك سانلار بىلەن بىللە كېلىدۇ.

e.g. Wages have increased 300 per cent in three years; productivity has increased by a mere15 per cent in the same period.
(ئۈچ يىل ئىچىدە ئىش ھەققى 300 پىرسەنت ئاشتى. ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى ئوخشاش مەزگىل ئىچىدە پەقەت 15 پىرسەنتلا ئاشتى.)

(c) *Adjectives which have an adverbial meaning* (رەۋىش مەنىسىدە كېلىدىغان سۆپەتلەر) :

a *heavy* smoker = someone who smokes a lot (تاماكىنى كۆپ چەككۈچى)
(بۇ يەردە تاماكىنىڭ ئېغىرلىقىغا قارىتىلماستىن بەلكى چېكىلىدىغان تاماكىنىڭ مىقدارىغا قارىتىلغان. heavy)
an *old* friend=someone I have known for a long time (قەدىناس دوست)
(بۇيەردە ياشقا قارىتىلماستىن بەلكى مۇناسىۋەتنىڭ ئۇزۇنلۇقىغا قارىتىلغان. old)
a *hard* worker = someone who works well (جاپالىق ئىشلەيدىغان ئىشچى)
(بۇ يەردە كىشىنىڭ خاراكتېرىگە قارىتىلغان بولماستىن، بەلكى ئىشچىنىڭ جاپالىق ئىشلىشىگە قارىتىلغان. hard)
our *new* neighbors = the neighbors who have just moved in (بىزنىڭ يېڭى خوشنىلار)
(بۇ يەردە قوشنىلارنىڭ يېڭىدىن كۆچۈپ كەلگەنلىكىگە قارىتىلغان. new)

(d) *certain* *particular* *chief* *main* *principal*

بۇ سۆزلەر بىزنىڭ قايسى بىر نەرسە توغرىلىق سۆزلەۋاتقانلىقىمىزنى، قايسى نەرسىنىڭ مۇھىم ياكى ئالاھىدە ئىكەنلىكىنى ئېنىقلاشتا ئىشلىتىلىدۇ.

e.g. She has a *certain* charm. (ئۇنىڭدا مۇئەييەن جەلپ قىلىش كۈچى بار.)
*Certain* people in this office are not working as hard as they should.
(ئىشخانىدىكى مەلۇم كىشىلەر تەلەپ بويىچە كۈچ چىقىرىپ ئىشلىمەيدۇ.)
a *particular* reason for wanting to know (بىلىش كېرەك بولغان ئالاھىدە مەقسەت)
the *chief* aim of the plan (پىلاننىڭ ئاساسلىق مەقسىتى)
the *main* argument against building a new supermarket
(يېڭى دەرىجىدىن تاشقىرى بازار ياساشقا قارشى ئەڭ كۆلەملىك تالاش-تارتىش)
the *principal* reason (ئاساسلىق سەۋەب)

the *sole* survivor of the crash (قاتناش ۋەقەسىدىكى بىردىنبىر ساق قالغۇچى)
the *only* time I go out (مەن سىرتقا چىقىدىغان بىردىنبىر ۋاقىت)

## 21. كۈچەيتمە سۈپەتلەر Intensifying Adjectives

ئۆزى ئېنىقلىغان ئىسىملارغا نىسبەتەن يۇقىرىلىتىش ياكى تۆۋەنلىتىش رولىغا ئىگە بولغان كۈچەيتمە سۈپەتلەرنى مەنە جەھەتتىن ئازدىگەندە ئۈچ تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ. ئۇلار:

(1) تەكىتلىگۈچىلەر (emphasizers)
(2) چوڭايتقۇچىلار (amplifiers)
(3) سۇسلاشتۇرغۇچىلار (downtoners)

(1) تەكىتلىگۈچى سۈپەتلەر يۇقىرىلىتىش رولىغا ئىگە، شۇنداقلا ئادەتتە پەقەت ئېنىقلىغۇچىلا بولىدۇ. مەسىلەن:

a *true* scholar (ھەقىقىي ئالىم) [1]
a *clear* failure (ئېنىق توسالغۇ) [2]
*pure ['sheer']* fabrication (ساپ مەھسۇلات) [3]
a *real* [*undoubted*] hero (ھەقىقىي قەھرىمان) [4]
a *certain* winner (مۇقەررەر غالىبىيەتچى) [5]
a *definite* loss (ئۈزۈل- كېسىل يوقىتىش) [6]
*plain* nonsense (ئاشكارا تۇترۇقسىزلىق) [7]
the *simple* truth (ئاددىي ھەقىقەت) [8]
an *outright* lie (پۈتۈنلەي يالغان گەپ) [9]
*sheer* arrogance (پۈتۈنلەي ھاكاۋۇرلۇق) [10]
a *sure* sign (مۇقىم بەلگە) [11]

(2) چوڭايتقۇچى سۈپەتلەر پەرەز قىلىنغان چەكتىن يۇقىرىلىتىپ مەنە ئىپادىلەيدۇ، ھەممىدە ئەسلى مەنىدە كەلگەندە مەركىزىي سۈپەت بولىدۇ ۋە ئەڭ يۇقىرى چەكنى كۆرسىتىدۇ.

a *complete* victory (تولۇق غەلىبە) ~ The victory was *complete*. (غەلىبە تولۇق قولغا كەلتۈرۈلدى.)
*Great* destruction (چوڭ بۇزغۇنچىلىق) ~ The destruction was *great*. (بۇزغۇنچىلىق چوڭ ئىدى.)

ئەكسىچە ئىككىلەمچى مەنىدە كەلگەندە كۈچەيتكۈچى سۈپەتلەر پەقەت ئېنىقلىغۇچىلا بولالايدۇ:

a *complete* fool (قىل سىغمايدىغان ئەخمەق) ~ *The fool is *complete*.
a *firm* friend (ئىشەنچلىك دوست) ~ *The friend is *firm*.

بۇ جۈملىلەردە complete ئەخمەقلىقنىڭ قىل سىغمايدىغانلىقىنى، firm دوستلۇق مۇناسىۋىتىنىڭ قەتئىي ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

(3) سۇسلاشتۇرغۇچىلار مەلۇم ئالاھىدىلىكنى تۆۋەنلىتىش رولىغا ئىگە، ئادەتتە پەرەز قىلىنغان چەكتىن تۆۋەنلىتىپ مەنە ئىپادىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ سانى ئاز شۇنداقلا ئۇلار ئادەتتە پەقەت مەركىزىي سۈپەتلا بولىدۇ. مەسىلەن:

a *slight* headache (يېنىك باش ئاغرىقى)    a *feeble* cry (ئاجىز يىغا)

كۈچەيتمە سۈپەتلەرنىڭ كۆپىنچىسىنى كۈچەيتمە رەۋىشلەر بىلەن مۇناسىۋەتلەشتۈرۈشكە بولىدۇ:

He is a *true* scholar. (ئۇ بىر ھەقىقىي ئالىم.) ~ He is *truly* a scholar. (ئۇ ھەقىقەتەن بىر ئالىم.)
It was a *clear* failure. (ئۇ بىر ئېنىق توسالغۇ.) ~ It was *clearly* a failure. (ئۇ ئېنىقكى بىر توسالغۇ.)
It is *utter* folly to do that. (ئۇنداق قىلىش پۈتۈنلەي دۆتلۈك.) ~ It is *utterly* foolish to do that.

## 22. چەكلىملىك سۈپەتلەر Restrictive Adjective

چەكلىملىك سۈپەتلەر ئاساسلىقى ئىسىملارنىڭ كۆرسىتىش دائىرىسىنى چەكلەيدۇ. :

a *certain* person (مۇئەييەن كىشى)
the *principal* object (ئاساسلىق نىشان)
the *same* student (ئوخشاش ئوقۇغۇچى)
the *only* occasion (بىردىنبىر پۇرسەت)
the *particular* child (ئۆزگىچە بالا)
his *chief* excuse (ئۇنىڭ ئاساسلىق باھانىسى)
the *exact* answer (نەق جاۋاب)
the *sole* argument (ئادەتتىكى تالاش-تارتىش)
the *specific* point (ئالاھىدە مۇھىم نۇقتا)
the *very* man (ھەقىقىي ئادەم)

بەزى چەكلىملىك سۈپەتلەر چەكلىملىك رەۋىشلەر بىلەن ماسلىققا ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

It is the *main* reason. (ئۇ ئاساسلىق سەۋەب.) ~ It is *mainly* the reason. (ئۇ ئاساسەن بىر سەۋەب.)

That was the *precise* reason. (ئۇ ھەقىقىي سەۋەبى ئىدى.)

~ That was *precisely* the reason. (ئۇ ئېنىقكى بىر سەۋەب ئىدى.)

## 23. پەقەت كېيىن خەۋەرلا بولالايدىغان سۈپەتلەر Adjectives which can be only predicatively

بىرقىسىم سۈپەتلەر بولۇپ ئۇلارنى پەقەت كېيىن خەۋەرلەردىلا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. بۇنداق سۈپەتلەر دائىم تۆۋەندىكى شەكىلدە كېلىدۇ:

| NOUN / PRONOUN + LOOK, FEEL, BE, APPEAR, SEEM,… | + | PREDICATIVE ADJECTIVE |
|---|---|---|
| ( ئالماش / ئىسىم + LOOK, FEEL, BE, APPEAR, SEEM … | + | (كېيىن سۈپەت |

بۇ يەردە ئېيتىلىۋاتقان كېيىن سۈپەتلەرنىڭ كۆپ قىسمى قىسقا ۋاقىت مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئەھۋاللارنى يەنى، تەننىڭ ساغلاملىقى، ھال-ئەھۋالىنىڭ ياخشى ياكى يامان بولۇشىدەك قىسقا مەزگىل ئىچىدىلا ھەقىقىي بولۇپ تۇرىدىغان ئىشلارنى كۆرسىتىدۇ.

*ill well unwell faint.*

You don't look very *well*. (ئەھۋالىڭ ئانچە ياخشى ئەمەستەك قىلىدۇ.)

Have you been *ill*? (ئاغرىپ قالدىڭمۇ؟)

I feel *faint*. (مەن ھارغىن ھېس قىلىمەن.)

باشقا كۆپ ئۇچرايدىغان كېيىن سۈپەتلەر:

*glad content upset far near afraid alert*

*alike alive alone ashamed asleep awake aware (of)*

e.g. I'm so *glad* you were able to come. (سىزنىڭ كېلەلىگىنىڭ ئۈچۈن مەن بەك خۇشھال.)

She's *upset* because she can't go out tonight. (ئۇ بۈگۈن كەچ سىرتقا چىقالمايدىغانلىقىدىن بەك بىئارام.)

He is *afraid* of any animals. (ئۇ ھەرقانداق بىر ھايۋاندىن قورقىدۇ.)

Which is my briefcase? They all look *alike* to me.

(قايسىسى مېنىڭ ھۆججەت خالتام؟ ئۇلار ھەممىسى ماڭا ئوخشاش كۆرۈنۈۋاتىدۇ.)

Thank God you're still *alive*! (خۇداغا شۈكرى! سەن يەنىلا ھاياتكەنسەن.)

I prefer to live *alone*. (مەن يالغۇز ياشاشنى خالايمەن.)

You ought to be *ashamed* of yourself! (سەن چوقۇم ئۆزۈڭدىن نومۇس قىلىشىڭ كېرەك.)

I fell *asleep* on the sofa. (مەن سافادا ئولتۇرۇپ ئۇخلاپ قاپتىمەن.)

'Did I disturb you?' 'No, I was already *awake*.'

(«مەن سىزگە دەخلى يەتكۈزۈپ قويدۇممۇ؟» «ياق، مەن ئاللىقاچان ئويغىنىپ بولغان.» )

نۇرغۇن سۈپەتلەر كېيىن خەۋەر بولۇپ كەلگەندە كەينىدىن مۇئەييەن بىر ئالدى قوشۇلغۇچى ئەگىشىپ كېلىدۇ. مەسىلەن :

*afraid of amazed at worried about good at*

I am *afraid of* driving a car. (مەن ماشىنا ھەيدەشتىن قورقىمەن.)

She is *amazed at* Jake. (ئۇ جېيكتىن ھەيران قالدى.)

Mary is *worried about* her husband’s death. (ماري يولدىشىنىڭ ۋاپاتىدىن قايغۇردى.)

Buvinur is *good at* English. (بۈۋىنۇر ئىنگلىز تىلىدا ياخشى.)

# سۈپەتلەرنىڭ ئېنىقلىغۇچىدىكى تەرتىپى
# Ordering of adjectives in premodification

## 24. چەكلىمە سۆزلەرگە مۇناسىۋەتلىك سۈپەتلەرنىڭ ئورنى Position of adjectives in relation to determiners

ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق قۇرۇلمىسىدا سۈپەتلەر دائىم چەكلىمە سۆزلەر بىلەن ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي سۆزنىڭ ئوتتۇرىسىدا كېلىدۇ:

| چەكلىمە سۆزلەر determiners | | دەرىجە سان ordinals | مىقدار سۆز quantifiers | سۈپەتلەر adjectives | ئىسىم سۆز بىرىكمىسى noun phrase |
|---|---|---|---|---|---|
| BOTH | THE | LAST | FEW | | |
| ALL | THIS/THESE | NEXT | LOT OF | | |
| HALF | THAT/THOSE | OTHER | LITTLE | ADJECTIVES* | NOUN PHRASE |
| | MY etc· | FIRST | 1,2,3, etc | | |
| | | SECOND | | | |
| | | etc· | | | |
| A | B | C | D | E | F |

ئىزاھ:

1. بۇخىل تەرتىپتىكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (Noun Phrase) بىرىكمە ئىسىملارنىمۇ ئۆزئىچىگە ئالىدۇ. مەسىلەن:

frying pan alarm clock office block law school science block·

2. بۇ خىل ئەھۋال يەنە بىرىنچى بۆلىكىدىكى ئىسىملار سۈپەت ئورنىدا ئىشلىتىلىدىغان ئەھۋاللارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مەسىلەن:

gold coin, woman driver, government buildings, the city centre·

3. بۇخىل ئەھۋالدا بۇ بىرىكمىلەر باشقا سۈپەتلەر تەرىپىدىن ئايرىۋېتىلمەيدۇ. مەسىلەن:

a famous old Georgian city center (بىر داڭلىق قەدىمىي جورجىئان شەھەر مەركىزىي)

## 25. سۈپەتلەرنىڭ تەرتىپى Order of adjectives

يۇقىرىدىكى جەدۋەلدىكى E ئورۇن ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى سۈپەتلەرگە تەۋە ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇن بولۇپ، ئالدى ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇندا ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق سۈپەتلەر كەلگەندە ياكى كېلىشكە توغرا كەلگەندە سۈپەتلەرنىڭ تەرتىپى ئۇلارنىڭ سىمانتىك ئالاھىدىلىكى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. سۈپەتلەر كېلىدىغان بۇ ئورۇننى تېخىمۇ ئىنچىكىلەپ تۆۋەندىكى تۆت خىل كىچىك رايون بويىچە پەرقلەندۈرۈشكە بولىدۇ:

(I) ئالدىنقى مەركىزىي رايون

بۇ رايوندا، يەنى چەكلىمە سۆز قاتارلىقلارنىڭ كەينىدىن كۈچەيتمە سۈپەتلەر (يەنى تەكىتلىگۈچىلەر، چوڭايتقۇچىلار ۋە سۇسلاشتۇرغۇچىلار) كېلىدۇ: مەسىلەن: certain ،definite ،sheer ،complete ،slight

(II) مەركىزىي رايون

بۇ رايون مەركىزىي سۈپەتلەر (يەنى، كۆپ ساندىكى سۈپەتلىك ئالاھىدىلىككە ئىگە بولغان، سۈپەتلەرنىڭ تۆت ئۆلچىمىنى قانائەتلەندۈرەلەيدىغان سۈپەتلەر) گە تەئەللۇق. مەسىلەن: hungry ،ugly ،stupid ،silent ،rich ،empty·

(III) ئارقا مەركىزىي رايون

بۇ رايوندا سۈپەتداشلار (يەنى پېئىللارنىڭ تارماق شەكىللىرى، مەسىلەن: retired ،sleeping) ۋە رەڭ سۈپەتلىرى( مەسىلەن: red ،pink) كېلىدۇ.

(IV) ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزىي سۆزنىڭ ئالدىدىكى رايون

بۇ رايوندا سۈپەتلىك ئالاھىدىلىكى ئاجىزراق، ئىسىملىق ئالاھىدىلىكى يۇقىرىراق سۈپەتلەر (يەنى ئىسىملارنى كىلىش مەنبەسى قىلغان سۈپەتلەر)، مىللەت، ئىرقى ئارقا كۆرۈنۈشلەرنى كۆرسىتىدىغان سۈپەتلەر ۋە ئېنىقلىغۇچى بولىدىغان ئىسىملار كېلىدۇ. مەسىلەن:

*Austrian, Midwestern, experimental, statistical, political, statutory*

يۇقىرىدىكى تۆرلەر ئاساسىدا تۆۋەندىكى تەرتىپنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:

I + II *certain important* people (مۇئەييەن ئورنى بار ئادەملەر)

I + III the *same restricted* income (ئوخشاش مىقداردىكى كىرىم)

I + IV your *present annual* turnover (سىزنىڭ نۆۋەتتىكى يىللىق تىجارەت سوممىڭىز)

II + III a *funny red* hat (بىر غەلىتە قىزىل شلەپە)

II + IV an *enormous tidal* wave (غايەت زور دېڭىز دولقۇنى)

I + II + IV *certain rich American film* producers (بىر قىسىم باي ئامېرىكىلىق كىنو ئىشلىگۈچىلەر)

يۇقىرىدىكى تەرتىپنى تېخىمۇ كونكرېت قىلىپ تۆۋەندىكىدەك ئىپادىلەشكە بولىدۇ

| Value قىممىتى | Size چوڭ-كىچىكلىگى | Age (ياش) Temperature تېمپېراتۇرا | Shape شەكلى ياكى قۇرۇلمىسى | Colour رەڭگى | Origin قان سېستىمىسى ياكى كىلىش مەنبەسى | Material (خام) ماتېرىيال |
|---|---|---|---|---|---|---|
| Beautiful | small | old | round | red | French | iron |
| Nice | little | young | square | blue | Victoria | wooden |
| Famous | enormous | new | triangular | black | London | cotton |
| Important | heavy | original | circular | white | domestic | woolen |
| Dirty | light | cold | L-shaped | light blue | urban | plastic |
| Tall | | hot | | dark green | rural | metal |

بۇ تەرتىپنى ئەستە ئاسان ساقلاش ئۈچۈن تۆۋەندىكى جۈملىنى يادلىۋېلىڭ:

Very soon a train should come. (ناھايىتى قىسقا ۋاقىت ئىچىدىلا بىر پويىز كېلەتتى.)

بۇ جۈملىدىكى ھەر بىر سۆزنىڭ باش ھەرپى ۋە come دىكى ھەرپلەرنى يۇقىرىدىكى تەرتىپكە ماسلاشتۇرۇۋېلىڭ.

V=Value S=Size A=Age T=Temperature Sh=Shape C=Colour O=Origin M=Material

ئادەتتە دائىم شۇنچىۋالا كۆپ سۈپەتنىڭ بىر ئىسىمنىڭ ئالدىدا ئىشلىتىلىشى ناتايىن. يۇقىرىدىكى تەرتىپتىن زۇرۇر تېپىلغاندا پايدىلىنىشقا بولىدۇ. تۆۋەندە تۆت –بەش سۈپەتتىن تەركىب تاپقان بىرقانچە مىسال بېرىلدى:

a *beautiful old red* London bus(لوندوننىڭ چىرايلىق قىزىل رەڭلىك كونا ئاپتوبۇسى)

all those *enormous circular wooden* tables (ئاشۇ ياغاچتىن ياسالغان چوڭ، يۇمىلاق ئۈستەللەرنىڭ ھەممىسى)

the *last few original Victorian iron* bridges (قەدىمىي ۋىكتورىيىنىڭ پولاتتىن ياسالغان ئاخىرقى بىر نەچچە كۆۋرۈكى)

**ئىزاھ:**

1. مەلۇم پىئىل شەكىللىرى مەنبە ياكى ماتېرىيالنى تەسۋىرلەپ كېلىدىغان سۈپەتنىڭ ئالدىغىلا قوشۇلۇپ كېلىپ قېلىشىمۇ مۇمكىن. بۇ چاغدا يۇقىرىدىكى سۈپەت تەرتىپلىرىنى تۆۋەندىكىدەك تىزىش مۇمكىن.

| V + S + A + T + Sh + C + VERB FORM + O + M |
|---|

a painted ceramic tile a growing French problem

يۇقىرىدىكى مىساللاردىكى painted بولسا paint دېگەن پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى، growing بولسا grow دېگەن پېئىلنىڭ ئىزچىل شەكلى بولىدۇ.

2. Little بولسا دائىم ئەركىلىتىش ياكى كىچىكلىتىش مەنىسىدە ئىشلىتىلىدىغان سۆز بولۇپ، تۆۋەندىكىدەك ئىشلىتىلىشلىرى بار:

a pretty little house a tiny little man a sweet little girl a beautiful little pub

big تۆۋەندىكىدەك بىرىكمىلەردە بەزىدە چوڭايتىش ياكى كۆپتۈرۈش مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ.

a great big dog

ئادەتتە ئۇ، يۇقىرىدىكى تەرتىپنىڭ ئەكسىچە، قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ.

a big bad wolf  a big handsome policeman  a big tall building  a big fat man

3. ئادەتتە ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەت بىرلىكتە كېلىپ قالغۇدەك بولسا ئۇلارنىڭ ئورۇن جەھەتتىكى تەرتىپى قانداق بولسا بولىۋېرىدۇ. مەسىلەن:

a beautiful, intelligent woman  an intelligent, beautiful woman

يۇقىرىدىكى ئىككى خىل بىرىكمىنىڭ پەرقى يوق دېيەرلىك بولىدۇ. ھەمدە ھەرقايسى بىرىكمىلەردىكى ئىككى سۈپەت ئوتتۇرىسىدىكى پەش شۇ ئىككىلا سۈپەتنىڭ ئىنتايىن مۇھىم ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. ئىنگلىز تىلىدا قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان، تەرتىپى تۇراقلىق بولغان نۇرغۇن سۈپەتلەر بولۇپ، ئۇلار بەزىدە تاق سۈپەتلەردەكلا ئىشلىتىلىۋېرىدۇ.

a good honest meal  a good plain steak  a sweet old-fashioned girl

4. pretty دېگەن بۇ سۆز ھەم سۈپەت ھەم رەۋىش بولالايدۇ. رەۋىش رەۋىش بولغاندا quite ياكى rather دېگەن سۆزلەر بىلەن مەنداش بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن: «She is a pretty clever student.» (ئۇ شۇنداق ئەقىللىق بىر ئوقۇغۇچى.)» دېگەن بۇ جۈملە She is quite a clever student. دېگەن بۇ جۈملە بىلەن ئوخشاش مەنە ئىپادىلەيدۇ. ئەگەر بىز «ئۇ بولسا بىر چىرايلىق ھەم ئەقىللىق بىر ئوقۇغۇچى.» دېمەكچى بولساق، ئۇھالدا بىز پەش ياكى and نى ئىشلىتىپ مۇنداق دېسەك بولىدۇ:

She's a pretty, clever student.  She's a pretty and (a) clever student.
She's a clever, pretty student.

5. بىز يەنە تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا پەش (comma) ياكى باغلىغۇچى سۆز «ۋە، ھەم..(and)» نى ئىشلىتىمىز:

a. رەڭ سۈپەتلىرى بىلەن:

a blue and red striped tie (كۆك ھەم قىزىل يوللۇق گالستۇك)
a brown, yellow and green background (جىگەررەڭ، سېرىق ۋە يېشىل رەڭلىك ئارقا كۆرۈنۈش)

b. كېيىسم خەۋەردە ئىشلىتىلىدىغان سۈپەتلەر بىلەن:

I'm tired and hungry. (مەن چارچىدىم ھەم قورسىقىم ئاچتى.)

c. ھەممىلا سۈپەتنى ئوخشاشلا مۇھىم قىلماقچى بولغاندا:

He is young and handsome and romantic. (ئۇ ياش، قاملاشقان ھەم رومانتىك.)
He is young, handsome and romantic.

## 26. سۈپەتلەرنىڭ ياسىلىشى Formation of Adjectives

ئادەتتە مۇتلەق كۆپ قىسىم سۈپەتلەرنىڭ باشقا سۆز تۈركۈملىرىدىن ئالاھىدە پەرقلىنىپ تۇرىدىغان شەكلى ياكى ئاخىرلىشىش شەكلى بولمايدۇ:

right  wrong  big  small  little  tall  thin  black

بىراق بىر قىسىم ئارقا قوشۇمچىلار بولۇپ، ئۇلار سۈپەتلەرنىڭ مەنىسىنى چۈشىنىشىمىزگە ياردەم بېرىدۇ. كۆپ قوللىنىلىدىغانلىرى:

-y : بۇ ئارقا قوشۇمچە ئىسىملارغا قوشۇلۇپ كېلىپ، مەلۇم نەرسىنىڭ شۇ ئىسىملاردا ئىپادىلەنگەن خۇسۇسىيەتكە ياكى كۆرۈنۈشكە ئىگە ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ كېلىدۇ:

air - airy  cloud - cloudy  dirt - dirty  ease - easy  fog - foggy  fun - funny  mist - misty  grease - greasy hair - hairy  health - healthy  hunger - hungry  luck - lucky  noise - noisy rubber ~ rubbery  silk - silky  thirst - thirsty  water - watery

بىراق تۆۋەندىكى سۈپەتلەرنىڭ ئىسىم شەكىللىرى يۇقىرىدىكىلەرگە ئوخشىمايدۇ:

busy, lazy, pretty, tidy, tiny

-ly : بۇ ئارقا قوشۇمچە بىر تۈركۈم ئادەملەرنى كۆرسىتىدىغان ئىسىملارغا قوشۇلۇپ كېلىپ شۇ تۈركۈمدىكى ئادەملەرنىڭ سۈپىتىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

brother—brotherly coward—cowardly father—fatherly friend—friendly
man—manly woman—womanly mother—motherly home—homely
leisure-?-leisurely life—lively shape-shapely earth —(un) earthly

بۇ ئارقا قوشۇمچە يەنە مەلۇم بىربۆلۈك ۋاقىتنى تەسۋىرلەپ بېرىدىغان سۆزلەرنى ياساشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ، بۇسۆزلەرنى سۈپەت ئورنىدىمۇ، رەۋىش ئورنىدىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

hour—hourly day—daily night—nightly week—weekly fortnight—fortnightly
month—monthly year—yearly

**-like:** بۇئارقا قوشۇمچە ئىسىملارغا قوشۇلۇپ كېلىپ كۆرۈنۈشى ياكى ھەرىكىتى ئوخشىشىپ كېتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ.

god—godlike business—businesslike child—childlike
life —lifelike workman — workmanlike cat - catlike

**-ish:** بۇ ئارقا قوشۇمچىنىڭ نۇرغۇن ئىشلىتىلىشى بار :

1) بىرتۈركۈم ئادەملەرنى كۆرسىتىدىغان ئىسىملارنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىپ، شۇلارغا ئوخشىشىپ كېتىدىغانلىقىنى ياكى شۇلارغا ئوخشاش يامان ئىشلارنى قىلىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

child – childish fool – foolish man – mannish snob – snobbish self - selfish

2) دۆلەت ناملىرىغا قوشۇلۇپ كېلىپ، شۇ دۆلەتكە تەۋە كىشىلەرنى ياكى شۇلارنىڭ تىللىرىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

Britain—British Denmark—Danish Spain—Spanish

3) بىرقىسىم سۈپەتلەرگە، بولۇپمۇ رەڭنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرگە قوشۇلۇپ كېلىپ، شۇ خىل سۈپەتتە كۆپرەك ياكى ئازراق ئىگە ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدىغان باشقا سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

red —reddish green —greenish white — whitish fat—fattish young —youngish

**-ful:** بۇ ئارقا قوشۇمچە ئىسىملارغا، بولۇپمۇ ئابستراكت ئىسىملارغا قوشۇلۇپ كېلىپ، شۇ نەرسىنىڭ سۈپىتىگە ئىگە ئىكەنلىكىنى ياكى شۇ نەرسە بىلەن توشقانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

beauty—beautiful care—careful doubt—doubtful faith—faithful
hope—hopeful play—playful shame—shameful skill—skilful
truth—truthful use—useful wonder—wonderful grate—grateful

**-less:** بۇ ئارقا قوشۇمچە ئىسىملارغا قوشۇلۇپ كېلىپ شۇنەرسىنىڭ سۈپىتىگە ئىگە ئەمەسلىكىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

aim—aimless care—careless hope—hopeless life—lifeless
meaning—meaningless point—pointless speech—speechless
tact—tactless use—useless listless, reckless, ruthless

**-able/.ible:** بۇ ئارقا قوشۇمچىلار مەلۇم بىرئىشنى قىلالايدىغانلىقىنى ياكى شۇنداق ئىشلارنى قىلىش ئىمكانىيىتى ياكى قابىلىيىتىنىڭ بارلىقىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى ياسايدۇ. گەرچە سۆزئاخىرىدا -able ياكى -ible دىن قايسى بىرىنىڭ كېلىشى توغرىسىدا ئېنىق بىرەر قائىدە يوق بولسىمۇ، لېكىن -able كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ، شۇنداقلا -able نى بىزگە تونۇشراق بولغان بىرقىسىم ئىسىم ياكى پېئىللاردىن ئايرىۋالغىلى بولىدۇ. بىراق -ible بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەر لاتىن تىلىدىن بىۋاستە كىرگەن سۆزلەر بولغاچقا، ئادەتتە سۆز تومۇرىدىن ئاجرىتىۋېلىشقا بولمايدۇ:

-able بىلەن ئاخىرلاشقان بىرقىسىم كۆپ ئۇچرايدىغان سۆزلەر:

| | | |
|---|---|---|
| accept → acceptable@ | eat → eatable@ | adapt → adaptable |
| answer → answerable@ | rely → reliable@ | tax → taxable |
| read → readable@ | reason → reasonable@ | despise → despicable |
| believe → believable@ | bear → bearable@ | wash → washable |
| sale → saleable@ | recognize → recognizable@ | regret → regrettable |
| desire → desirable@ | drink → drinkable@ | debate → debatable |
| love → lovable@ | depend →dependable@ | laugh → laughable |
| avoid → avoidable@ | consider → considerable* | admire → admirable |
| change → changeable@ | value → valuable* | memory → memorable |
| deny → deniable@ | vary → variable* | respect → respectable |

# 7. Adjectives

تۆۋەندىكى able– بىلەن ئاخىرلاشقان ئالتە دانە سۈپەتنى ماس كېلىدىغان مەلۇم ئىسىم ياكى پېئىللارغا قىسقارتىۋېتىشكە بولمايدۇ:

capable* formidable irritable probable* viable vulnerable*

-ible بىلەن ئاخىرلاشقان كۆپ ئىشلىتىلىدىغان سۆزلەر:

contemptible convertible divisible* edible* eligible* fallible* feasible
flexible* gullible horrible intelligible@ legible* possible*
responsible* tangible* terrible visible*

يۇقىرىدىكىلەرنىڭ قارىمۇ-قارشى مەنىلىك شەكىللىرىنى ياساش ئۈچۈن ، @ بەلگىسى قويۇلغانلىرىنىڭ ئالدىغا ئالدى قوشۇمچە un- نى، * بەلگىسى قويۇلغانلىرىغا ئالدى قوشۇمچە in – نى قوشىمىز. Able - بىلەن ئاخىرلاشقان كۆپ قىسىم سۆزلەر ئادەتتە un- بىلەن كېلىدۇ؛ ible- بىلەن ئاخىرلاشقان كۆپ قىسىم سۆزلەر in- بىلەن كېلىدۇ. ئادەتتە in– نى ئىشلەتكەندە يەنە ئۇنى سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىگە ئاساسەن تۈرلەپ ئىشلىتىمىز، يەنى، l ھەرپى بىلەن باشلانغان سۆزلەرگە il - نى، p ھەرپى بىلەن باشلانغان سۆزلەرگە im- نى، r ھەرپى بىلەن باشلانغان سۆزلەرگە ir- نى قوشۇپ ئىشلىتىمىز. بۇلاردىن باشقا ئەھۋاللاردا in- نىڭ ئۆزىنى ياكى not نى ئىشلىتىمىز:

believable—unbelievable reliable—unreliable legible—illegible visible—invisible

**-ed**: بۇ ئارقا قوشۇمچە ئىسىملارغا قوشۇلۇپ كېلىپ، ئۆزى ئېنىقلاپ كېلىدىغان سۆزلەردە شۇ ئىسىملاردا ئىپادىلەنگەن ئالاھىدىلىكلەرنىڭ بار ئىكەنلىكىنى ياكى ئىگىلەپ تۇرۇۋاتقانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى ياسايدۇ. بۇلارنىڭ كۆپ قىسمى ئادەملەرنى تەسۋىرلەپ كېلىدىغان بىرىكمىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ.

bad-tempered blue-eyed bow-legged cross-eyed flat-chested good-natured
knock-kneed left-handed long-haired open-hearted open-minded pale-skinned

**-ese**: بۇ ئارقا قوشۇمچە دۆلەت ئىسىملىرىنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىپ شۇ دۆلەت كىشىلىرىنى ياكى ئۇلارنىڭ تىللىرىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

China—Chinese Japan—Japanese Vietnam—Vietnamese

**-(i)an**: بۇ ئارقا قوشۇمچە دۆلەت ئىسىملىرىنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىپ، شۇ دۆلەت كىشىلىرىنى ياكى ئۇلارنىڭ تىللىرىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ:

Africa—African Brazil—Brazilian

بۇ يەنە پادىشاھ، خانىشلارنىڭ ئىسىملىرىنىڭ كەينىگە قوشۇلۇپ كېلىپ، سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ، شۇنداقلا دىنىي ۋە سىياسىي ھەرىكەتلەرنى تەسۋىرلەشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ:

George—Georgian Elizabeth—Elizabethan Victoria—Victorian
Republic—Republican Parliament—Parliamentarian Francis—Franciscan

**-ive**: بۇ ئارقا قوشۇمچە پېئىللاردىن سۈپەت ياساشتا ئىشلىتىلىدۇ، بۇنداق ياسالغان سۈپەتلەر پېئىللاردا ئىپادىلەنگەن ئىش-ھەرىكەتلەرنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ئىپادىلەپ كېلىدۇ. بۇ تۈردىكى سۈپەتلەردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

administer—administrative explode—explosive attract—attractive
construct—constructive impress—impressive intend—intensive
destroy—destructive digest—digestive exceed—excessive
extend—extensive possess—possessive progress—progressive
respond—responsive succeed—successive

**ئارقا قوشۇمچىلارغا ئىزاھات:**

1. يەنە باشقا كۆپ قىسىم ئارقا قوشۇمچىلار بولۇپ ئۇلار ئەقلىي پائالىيەت، ئىلىم-پەن، تېخنىكا ۋە مەدەنىيەت ساھەسىدىكى شەيئىلەرنى تەسۋىرلەيدىغان سۈپەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ. ئۇلار:

-ist, e·g· socialism—socialist -al, e·g· crime—criminal

-ic, e·g· science—scientific;
-ary, e·g· revolution—revolutionary;
-ory, e·g· satisfy—satisfactory;
-ical, e·g· geography—geographical;
-ate, e·g· affection—-affectionate;
-ent, e·g·, depend—dependent·
–ous, enormous, previous and serious·

2. يەنە بىر قىسىم ھىندى-ياۋروپا تىل سىستېمىسىنىڭ گېرمان تىلى تارمىقىدىن كىرگەن دائىم ئىشلىتىلىدىغان ئىسىملار بولۇپ، بۇ ئىسىملارنىڭ ماس ھالدىكى سۈپەت شەكىللىرى بولىدۇ. مەسىلەن: sun نىڭ دائىم ئىشلىتىلىدىغان سۈپەت شەكلى sunny بولۇپ، بۇ day بىلەن قوشۇلۇپ كېلىپ a sunny day دەپ ئىشلىتىلىدۇ. تۆۋەندىكى جەدۋەلدە مۇشۇنداق سۆزلەر بېرىلدى:

| ئىسىم شەكلى | سۈپەت شەكىللىرى | ئىسىم شەكلى | سۈپەت شەكلى |
|---|---|---|---|
| body | *bodily Physical* | moon | *moon('s) lunar* |
| country | *country rural* | mouth | *mouth oral* |
| cat | *cat('s) feline* | night | *nightly nocturnal* |
| day | *daily diurnal* | salt | *salty saline* |
| dog | *dog('s) canine* | sea | *sea marine/maritime* |
| eye | *eye optical* | star | *starry stellar* |
| hand | *hand manual* | time | *timely temporal* |
| home | *homely domestic* | tooth | *tooth dental* |
| law | *law legal* | town | *town urban* |
| mind | *mind mental* | year | *yearly annual* |

## 27. ئۆلچەم-بىرلىكلەرنى تەسۋىرلەپ بېرىدىغان سۈپەتلەر Adjectives describing measurement

چوڭ-كىچىكلىك، ئېغىرلىق، قىممەت، ۋاقىت قاتارلىقلارنىڭ مىقدارى ياكى ئۆلچەم-بىرلىگىنى تەسۋىرلەپ بېرىدىغان سۈپەتلەرنى ئادەتتە تۆۋەندىكى فورمۇلا ئارقىلىق ياساشقا بولىدۇ:

CARDINAL NUMBER (ساناق سانلار)+ UNIT OF MEASUREMENT (ئۆلچەم بىرلىك)

مەسىلەن: ئۈچ كۈن داۋاملىشىدىغان بىر يىغىن بولسا بىز ئۇنى a three day-conference دەپ ئىپادىلىسەك بولىدۇ. بۇيەردىكى day بولسا ئادەتتە بىرلىك شەكلىدە كېلىدۇ.

باشقا مىساللار:

a ten-ton lorry
a half-hour programme
a twelve-inch ruler
a 300 mm lens (a three-hundred-millimeter lens)
a five-day week
a six-mile walk
a five-hour driv
a three-liter engine
a fifteen-storey building
a five-star hotel
a two-piece suit
a three-course meal
a sixteen-year-old schoolgirl

يەنە بىز ساناق سانلارنىڭ ئورنىغا دەرىجە سانلارنى ئىشلىتىپمۇ ئوخشاش ئۇسۇلدا يۇقىرىدىكىدەك سۈپەتلەرنى ياسىيالايمىز. مەسىلەن:

a first-class restaurant
a third-rate (=poor) production
a second-year student
a seventeenth-century painting
a third-floor flat·

## 28. دۆلەت، مىللەتناملىرى ۋە ئۇلارنىڭ سۈپەت شەكىللىرى Nationality names and adjectives

ئادەتتە دۆلەت ۋە مىللەت ناملىرىدىن سۈپەت شەكىللەرنى ياسىغاندا كۆپىنچە تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلانساق بولىدۇ:

NAME OF COUNTRY + -ESE / -(DAN ( -N) / -ISH ( SH, CH) / -I

(دۆلەتنىڭ نامى)

| -ese | -(i)an (-n) | | |
|---|---|---|---|
| China — Chinese | Africa—African | America—American | India—Indian |
| Japan—Japanese | Asia—Asian | Hungary—Hungarian | Iran—Iran ian |
| Lebanon —Lebanese | Italy—Italian | Argentina—Argentinian | Australia—Australian |
| Malta—Maltese | Libya—Libyan | Belgium—Belgian | Mexico—Mexican |
| Portugal—Portuguese | Brazil—Brazilian | Norway—Norwegian | Canada—Canadian |
| Sudan—Sudanese | Romania—Romanian | Egypt—Egyptian | Russia—Russian |
| Vietnam —Vietnamese | Europe—European | Scandinavia—Scandinavian | |
| | Germany—German | Venezuela—Venezuelan | |

(دىققەت: يۇقىرىدىكىلەر ئوخشاش بولمىغان شارائىتلاردا شۇ دۆلەتكە تەۋە بىرلا ئادەمنى كۆرسىتىشمۇ ياكى پۈتكۈل خەلقنى كۆرسىتىشمۇ مۇمكىن.)

| -ish(-sh, -ch) | | | |
|---|---|---|---|
| دۆلەت نامى | سۈپەت شەكلى | بىرلا پۇقراسى | شۇ دۆلەت ياكى مىللەت خەلقى |
| Britain | British | a Briton | the British |
| Denmark | Danish | a Dane | the Danes or the Danish |
| England | English | an Englishman | Englishmen or the English |
| Finland | Finnish | a Finn | the Finns or the Finnish |
| Ireland | Irish | an Irishman | Irishmen or the Irish |
| Poland | Polish | a Pole the | Poles or the Polish people |
| Scotland | Scottish Scots, Scotch | a Scot, a Scotsman | Scotsmen, the Scots, Scottish people |
| Spain | Spanish | a Spaniard | the Spanish (people) |
| Sweden | Swedish | a Swede | the Swedes or the Swedish |
| Turkey | Turkish | a Turk | the Turks or the Turkish people |
| Wales | Welsh | a Welshman | Welshmen or the Welsh |
| France | French | a Frenchman | Frenchmen or the French |
| Holland | Dutch | a Dutchman | Dutchmen or the Dutch |

ئەسكەرتىش: Scotch نى ئادەتتە شوتلاندىيىنىڭ بىر قىسىم ئەنئەنىۋى ئىچىملىك ياكى يېمەكلىكلەرنى تەسۋىرلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

Scotch whisky (شوتلاندىيە هارىقى) Scotch eggs (شوتلاندىيە تۇخۇمى)

| -i ۋە باشقا قوشۇمچىلار | | | |
|---|---|---|---|
| دۆلەت نامى | سۈپەت شەكلى | بىرلا پۇقراسى | شۇ دۆلەت ياكى مىللەت خەلقى |
| Czechoslovakia | Czech | a Czech | the Czechs |
| Greece | Creek | a Greek | the Greeks |
| Iraq | Iraqi | an Iraqi | the Iraqis |
| Israel | Israeli | an Israeli | the Israelis |
| Kuwait | Kuwaiti | a Kuwaiti | the Kuwaitis |
| Oman | Omani | an Omani | the Omanis |
| Pakistan | Pakistani | a Pakistani | the Pakistani |
| Qatar | Qatari | a Qatari | the Qataris |
| Switzerland | Swiss | a Swiss | the Swiss |
| Thailand | Thai | a Thai | the Thais |
| Saudi | Arabia Saudi | a Saudi | the Saudis |

ئىزاھلار:

1) Arab : ئەرەب مىللىتىگە تەۋە بىرلا ئادەمنى ئىپادىلىمەكچى بولساق، an Arab، پۈتۈن ئەرەب خەلقىنى كۆرسەتمەكچى بولساق the Arabs دىسەك بولىدۇ. سۈپەت شەكلى يەنىلا Arab بولىدۇ. مەسىلەن: (ئەرەب ئۆرپ-ئادەتلىرى) Arab customs . ئەرەب تىلىنى بولسا Arabic دەپ ئىشلەتسەك بولىدۇ. Arabian دېگەن بۇسۈپەت Arabian Night، Saudi Arabian دېگەندەك ئىبارىلەردىن باشقا ئەھۋاللاردا ھازىر ناھايىتى ئاز ئىشلىتىلىدۇ. ئادەتتە Saudi نى مۇستەقىل ھالدا يالغۇز ئىشلەتسەك تېخىمۇ مۇۋاپىق بولىدۇ.

2) Jew (يەھۇدىي) : بۇ مىللەتنىڭ بىرلا ئادىمىنى ئىپادىلىمەكچى بولساق a Jew دىسەك، پۈتۈن يەھۇدىي خەلقىنى ئىپادىلىمەكچى بولساق the Jews ياكى the Jewish people دېسەك بولىدۇ. سۈپەت شەكلى Jewish بولىدۇ. مەسىلەن:

Jewish Customs (يەھودىيلارنىڭ ئۆرپ-ئادەتلىرى)

ئۇلارنىڭ تىلى (يەنى ھازىرقى ئىسرائىلىيە دۆلەت تىلى ) نى بولسا Hebrew دېيىلىدۇ.

# Comparison of adjectives سۈپەتلەرنى سېلىشتۇرۇش

## 29. سۈپەتلەرنى سېلىشتۇرۇشنىڭ ئۈچ خىل تۈرى Three type of comparison

سۈپەتلەرنى ئۈچ خىل ئۇسۇلدا سېلىشتۇرۇش مۇمكىن، ئۇلار:

(a) يۇقىرى دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش (Comparison in relation to higher degree)

(b) ئوخشاش دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش (Comparison in relation to the same degree)

(c) تۆۋەن دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش (Comparison in relation to a lower degree)

سېلىشتۇرۇشنىڭ بۇ ئۈچ خىل تۈرى تۆۋەندىكىدەك مەنىلەر بىلەن ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ:

(a) يۇقىرى دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش بىر ياكى ئىككى بوغۇملۇق سۆزلەردىكى er- ۋە est- بىلەن ئاخىرلاشقان سۆز ئاخىرىدىكى ئۆزگىرىش شەكلى ئارقىلىق، ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ بوغۇملۇق سۈپەتلەردە بولسا more بىلەن most ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ:

Amine is { *cleverer* / *more clever* / *more beautiful* } than Paride·

(ئامىنە پەرىدەدىن چېچەنرەك.)
(ئامىنە پەرىدەدىن چېچەنرەك.)
(ئامىنە پەرىدەدىن گۈزەلرەك.)

Amine is the { *cleverest* / *most clever* / *most beautiful* } student in the class·

(ئامىنە سىنىپتىكى ئەڭ چېچەن ئوقۇغۇچى.)
(ئامىنە سىنىپتىكى ئەڭ گۈزەل ئوقۇغۇچى.)

(b) ئوخشاش دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش *as...as* ئارقىلىق، بەزىدە *so...as* بىلەن ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ:

Amine is *as tall as* Rayile· (ئامىنە رائىلەدەك ئېگىز.)

Buvinur is not *as / so tall as* Amine· (بۇۋىنۇر ئامىنەدەك ئېگىز ئەمەس.)

(c) تۆۋەن دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش less ۋە least ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ:

This problem is *less difficult* than the previous one· (بۇ مەسىلە ئالدىنقىسىغا قارىغاندا ئاسان.)

This is the *least difficult* problem of all· (بۇ ھەممىسىدىن ئاسان مەسىلە ئىكەن.)

يۇقىرىدىكىدەك سېلىشتۇرۇش ئۇسۇلى سۈپەتلەرگىلا ماس كېلىپ قالماستىن، بەلكى رەۋىشلەرگىمۇ ماس كېلىدۇ، ئىنگلىزتىلىدىكى كۆپ قىسىم سۈپەتلەر ۋە ئاز بىر قىسىم رەۋىشلەر ئۈچ خىل دەرىجە شەكلىگە، يەنى مۇتلەق شەكلى (Absolute form) ‹ياكى ئەسلى دەرىجە›، سېلىشتۇرما دەرىجە (Comparative degree) ۋە ئاشۇرما دەرىجە (Superlative degree) لەرگە ئىگە بولىدۇ. سۈپەت ياكى رەۋىشنىڭ مۇتلەق شەكلى ئادەتتە ئەسلى دەرىجە دەپ قارىلىدۇ

ھەمدە باشقا دەرىجە شەكىللىرىنىڭ ئاساسى ھېسابلىنىدۇ. تۆۋەندىكى جەدۋەلدە بۇ ئۈچ خىل شەكىل كۆرسىتىلدى:

سۈپەت ۋە رەۋىشلەرنى سېلىشتۇرۇش جەدۋىلى:

| | ABSOLUTE | COMPARATIVE | SUPERLATIVE |
|---|---|---|---|
| (سۆز ئاخىرىنىڭ ئۆزگىرىشى) | | | |
| Adjective | *high* | *higher* | *highest* |
| Adverb | *soon* | *sooner* | *soonest* |
| (سۆز ئالدىغا قوشۇمچىلارنىڭ قوشۇلۇشى) | | | |
| Adjective | *complex* | *more complex* | *most complex* |
| | *difficult* | *less difficult* | *least difficult* |
| Adverb | *comfortably* | *more comfortably* | *most comfortably* |
| | *likely* | *less likely* | *least likely* |

يۇقىرى دەرىجىگە ۋە تۆۋەن دەرىجىگە سېلىشتۇرۇشنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بەلگىلەرنىڭ ئالاھىدىلىكى ۋە سۈپەت دەرىجە شەكىللىرىنىڭ مەۋجۇتلۇق ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن، سۈپەتلەرنى قائىدىلىك سېلىشتۇرما شەكىللىرىگە ئىگە سۈپەتلەر ۋە قائىدىسىز سېلىشتۇرما شەكىللىرىگە ئىگە سۈپەتلەر دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىپ تەھلىل قىلىشقا بولىدۇ.

## 30. سېلىشتۇرۇشنىڭ قائىدىلىك شەكىللىرى Regular forms of Comparison

سېلىشتۇرۇشنىڭ قائىدىلىك شەكىللىرى ئاساسەن قائىدىلىك سېلىشتۇرما شەكىللىرىگە ئىگە بولغان سۈپەتلەرگە قارىتا ئېيتىلغان بولۇپ، قائىدىلىك سېلىشتۇرما شەكىللەرگە ئىگە سۈپەتلەر ئاساسەن سۈپەتلەرنىڭ ئەسلى شەكلى ئاخىرىغا سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىللىرىنى ياسايدىغان قوشۇمچىلارنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسالغان سۈپەتلەرنى كۆرسىتىدۇ. بۇنداق سۈپەتلەرنى سېلىشتۇرۇشنىڭ كونكرېت ئۇسۇللىرى تۆۋەندىكىچە:

(a) ئىككى ئوبىيېكت ياكى ئىككى گۇرۇپپىنى سېلىشتۇرۇش:

| | |
|---|---|
| A = B | A is as big as B (A مۇ B غا ئوخشاش چوڭ.) |
| A > B | A is bigger than B. (A بولسا B دىن چوڭ) |
| A > B C D | A is bigger than the rest. (A بولسا باشقا ھەرپلەردىن چوڭ.) |

(B) ئىككىدىن ئارتۇق ئوبىيېكت ياكى گۇرۇپپىنى سېلىشتۇرۇش:

A B C D

A is the biggest of all the letters in the group.
(A بولسا مۇشۇ گۇرۇپپا ئىچىدىكى ئەڭ چوڭى.)

شەيئىلەرنى ئۆزئارا سېلىشتۇرغاندا دائىم ئۇچرايدىغان قۇرۇلمىلار:

AS + ADJ. + AS (بىر شەيئى سۈپىتىنىڭ يەنە بىر شەيئىنىڭ سۈپىتىگە ئوخشىشىپ كېتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)
NOT + AS + ADJ. + AS (بىر شەيئى سۈپىتىنىڭ يەنە بىر شەيئىنىڭكىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)
NOT + SO + ADJ. + AS (بىر شەيئى سۈپىتىنىڭ يەنە بىر شەيئىنىڭكىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)
ADJ.+ER + THAN (بىر شەيئى سۈپىتىنىڭ باشقا بىر شەيئىنىڭكىدىن يۇقىرى ياكى تۆۋەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.)
THE + ADJ.-EST + OF or IN (بىرگۇرۇپپا ئىچىدىكى مەلۇم بىر شەيئى سۈپىتىنىڭ باشقا ھەممىسىنىڭكىدىن يۇقىرى ياكى تۆۋەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.)

ئادەتتە ئىككى ياكى ئىككى گۇرۇپپا ئوبىيېكتنى سېلىشتۇرىدىغان سېلىشتۇرما شەكلى ۋە ئىككىدىن ئارتۇق ئوبىيېكتلارنى ياكى گۇرۇپپىلارنى سېلىشتۇرغاندا قوللىنىدىغان ئاشۇرما شەكلى تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل ئۇسۇلنىڭ بىرەرسىدىن پايدىلىنىپ

ياسىلىدۇ:

a. سۈپەتلەرنىڭ كەينىگە -er ياكى -est نى قوشۇپ ياساش ئۇسۇلى. بۇخىل ئۇسۇل ئادەتتە بىر ياكى ئىككى بوغۇملۇق سۈپەتلەرگە ماس كېلىدۇ.

b. سۈپەتلەرنىڭ ئالدىغا more ياكى most نى قوشۇپ ياساش ئۇسۇلى. بۇخىل ئۇسۇل ئىككىدىن ئارتۇق بوغۇمدىن تۈزۈلگەن سۈپەتلەرگە ماس كېلىدۇ.

**a. تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا سۈپەتلەرنىڭ كەينىگە -er بىلەن -est نى قوشۇپ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلەرنى ياسايمىز:**

1. تاق بوغۇملۇق سۆزلەر (Monosyllables):

small-smaller-smallest　　dry-drier-driest　　green-greener-greenest

brave-braver-bravest　　gay-gayer-gayest　　near-nearer-nearest

ئىزاھلار:

سۆزلەر تەركىبىدىكى ھەرپلەر تەرتىۋىدە ئاۋۋال ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپىدىن بىرسى ئىككىنچى قېتىم سوزۇق تاۋۇش ھەرپىدىن بىرسى ئاخىرىدا يەنە ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپىدىن بىرسى كەلگەندە (يەنى تۆۋەندىكى قۇرۇلما بويىچە كەلگەندە) ئاخىرقى ئۈزۈك تاۋۇش قوش يېزىلىدۇ:

| CONSONANT (ئۈزۈك تاۋۇش) + SINGLE VOWEL (تاق سوزۇق تاۋۇش) + CONSONANT (ئۈزۈك تاۋۇش) |
|---|

sad-sadder-saddest　　thin-thinner-thinnest　　fat-fatter-fattest

2. قوش بوغۇملۇق سۆزلەر (Disyllables):

1) ئۇرغۇسىز سوزۇق تاۋۇش -y ، -ly ۋە -ow لار بىلەن ئاخىرلاشقان سۈپەتلەر:

happy-happier-happiest　　lively-livelier-liveliest　　yellow-yellower-yellowest

(دىققەت: ئەگەر -y نىڭ ئالدىدىكى ھەرپ ئۈزۈك تاۋۇش ھەرپى بولسا -y نى -i غا ئۆزگەرتىمىز.)

2) -ie، -er، -ure لار بىلەن ئاخىرلاشقان سۈپەتلەر:

simple-simpler-simplest　　clever-cleverer-cleverest　　mature– maturer-maturest

3) باشقا كۆپ ئۇچرايدىغان سۈپەتلەر:

common, handsome, polite, pleasant, quiet

**ئىزاھلار:**

(1) بۇ قوش بوغۇملۇق سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسىگە يەنە more ۋە most نى ئىشلىتىپ ئۇلارنىڭ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما شەكىللىرىنى ياساشقا بولىدۇ. ئادەتتە ئېنىق جەزملەشتۈرەلمىگەن ئەھۋال ئاستىدا more ۋە most نى ئىشلىتىپ ياسىسىڭىز بولىدۇ.

eager—more eager—most eager

(2) ئادەتتە كىچىك(small) مەنىسىدە كەلگەن little دېگەن بۇ سۆزنىڭ سېلىشتۇرما دەرىجىسى بەزىدە littler دەپ بېرىلىدىغان ئەھۋاللارمۇ بولىدۇ. بىراق «كىچىكرەك» دىمەكچى بولساق littler نىڭ ئورنىغا smaller نى ئىشلەتسەك ئېنىقراق بولىدۇ.

(3) ئىنكار مەنە ياسايدىغان ئالدى قوشۇمچە -un نىڭ قوشۇلىشى سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىللىرىنى ياسىشىمىزغا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

happy-happier·　　unhappy-unhappier

**b . تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا بىز سۈپەتلەرنىڭ ئالدىغا more بىلەن most نى قوشۇپ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلىرىنى ياسايمىز:**

1) تۆۋەندىكى ئارقا قوشۇمچىلار بىلەن كەلگەن سۈپەتلەر:

–ful, -less, -al, -ic, -ate, -ish, -ed, -ing, -ous, -ive, -ent, -ory/-ary, -(i)an, -st, -able/-ible

useful-more useful-most useful　　vital-more vital-most vital

private-more private-most private　　amused-more amused-most amused

serious-more serious-most serious　　recent-more recent-most recent

hopeless-more hopeless-most hopeless　　public-more public-most public

foolish-more foolish-most foolish　　boring-more boring-most boring

pensive-more pensive-most pensive

2) foreign، solemn قاتارلىقلارغا ئوخشاش كۆپ ئىشلىتىلىدىغان باشقا قوش بوغۇملۇق سۆپەتلەر.

3) باشقا بارلىق ئىككىدىن ئارتۇق بوغۇمدىن تۈزۈلگەن سۆپەتلەر. مەسىلەن:

Peculiar ~ more peculiar ~ most peculiar      cowardly ~ more cowardly ~ most cowardly
Horrible ~ more horrible ~ most horrible

## 31. سېلىشتۇرۇشنىڭ قائىدىسىز شەكىللىرى Irregular forms of comparison

ئىنگلىز تىلىدا دائىم ئىشلىتىلىدىغان بىر توپ سۆپەتلەر بولۇپ، بۇ سۆپەتلەرنىڭ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلىرىنىڭ ئاساسى ئەسلى دەرىجە شەكلىگە ئوخشىمايدۇ:

good ~ better ~ best      much ~ more ~ most      bad ~ worse ~ worst
little ~ less ~ least      far ~ farther ~ farthest (further ~ furthest)

### *Old* نىڭ سېلىشتۇرۇلۇشى

*old* قائىدە بويىچە *older* ياكى *oldest* دەرىجىلىرىگە ئىگە بولىدۇ، ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇندا، بولۇپمۇ بىر ئائىلە كىشىلىرىنىڭ تۇغۇلۇش رەت تەرتىپىنى كۆرسەتكەندە، قائىدىسىز سېلىشتۇرما شەكىللىرى *elder* ياكى *eldest* ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

My *elder / older* sister is an artist. (مېنىڭ ئاچام ئارتىست.)
His *eldest / oldest* son is still at school. (ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ بالىسى تېخىچە مەكتەپتە.)

ئەمما *elder* ھەقىقىي سېلىشتۇرما شەكلى بولالمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ كەينىدىن *than* ئەگىشىپ كېلەلمەيدۇ:

My brother is three years { *older* / **eldest* } *than me.* (ئاكام مەندىن ئۈچ ياش چوڭ.)

### *good*، *well* ۋە *ill* نىڭ سېلىشتۇرۇلۇشى

*well* بىلەن *ill* خۇددى *good* ۋە *bad* لارغا ئوخشاش سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلەرگە ئىگە:

Well ~ better ~ best      ill ~ worse ~ worst

ئادەمنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىغا قارىتا well نىڭ ئاشۇرما دەرىجىسى best نى ئىشلەتكىلى بولمايدۇ.

She has been *ill* but she is getting *better*. (ئۇ ئاغرىپ قالغان، بىراق ھازىر بارغانسىرى ياخشىلىنىۋاتىدۇ.)
She is not *well*, and now she is getting *worse*.
(ئۇنىڭ ئەھۋالى ياخشى ئەمەس، ھازىر ئۇنىڭ ئەھۋالى تېخىمۇ ناچارلىشىۋاتىدۇ.)
*He is *best*. (خاتا)

*good*، *well* ۋە *ill* بىلەن كەلگەن بىرىكمىلەر بۇلارنىڭ ھەرئىككىلا دەرىجىسى بىلەن بىرىكىپ كېلەلەيدۇ:

*good-looking* { *~ better-looking ~ best-looking* / *~ more good-looking ~ most good-looking* }

### *little* ۋە *small* نىڭ سېلىشتۇرۇلۇشى

little ئادەتتە small بىلەن ئوخشاش سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلەرگە ئىگە بولىدۇ، يەنى، smaller بىلەن smallest سانىغىلى بولىدىغان ئىسىملارنى ئېنىقلايدىغان سۆپەت دەرىجىلىرى ھېسابلىنىدۇ:

Kamran is only a { *little* / *small* } child. (كامران پەقەت بىر كىچىك بالا.)
He is *smaller* than Irxat. (ئۇ ئىرشاتتىن كىچىكرەك.)
Mahinur is the *smallest* child in our family. (ماھىنۇر ئائىلىمىزدىكى ئەڭ كىچىك بالا.)

## 32. سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىللىرىنىڭ ئىشلىتىلىشى Use of comparatives and superlatives

a) مەلۇم بىر ئوبيېكتنىڭ سۈپەت جەھەتتىن يەنە بىر ئوبيېكتقا قارىغاندا ئارتۇقراق ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ.

e·g· Pluto is *more distant* than Mars· (پلۇتون مارسقا قارىغاندا يىراقراق.)

Urumqi is a *bigger city* than Korla· (ئۈرۈمچى شەھىرى كورلا شەھىرىگە قارىغانداچوڭراق.)

It is *better* to see once than to hear thousand times· (مىڭ ئاڭلىغاندىن بىر كۆرگەن ئەلا.)

ئەگەر بىز يۇقىرىدا ئېيتىلغان A > B دېگەننى B < A دەپ ئېيتماقچى بولساق، بىز ئۇنى تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل ئۇسۇلدا ئېيتالايمىز:

1) NOT SO/AS… AS قۇرۇلمىسىدىن پايدىلانساق بولىدۇ. مەسىلەن:

B is not *as/so big as* A· (B بولسا A دەك چوڭ ئەمەس.)

Mars is not *so/as distant as* Pluto · (مارس پلۇتوندەك يىراق ئەمەس.)

Korla city is not *so/as big as* Urumqi city· (كورلا شەھىرى ئۈرۈمچى شەھىرىدەك چوڭ ئەمەس.)

2) قارىمۇ-قارشى مەنىلىك سۈپەتلەردىن پايدىلانساقمۇ بولىدۇ. مەسىلەن:

B is *smaller* than A· (B بولسا A غا قارىغاندا كىچىكرەك.)

Korla city is *smaller* than Urumqy city· (كورلا شەھىرى ئۈرۈمچى شەھىرىگە قارىغاندا كىچىكرەك.)

3) more بىلەن most نىڭ ئەكسى بولغان less بىلەن least نى ئىشلەتسەكمۇ بولىدۇ. مەسىلەن:

Ahmet is *less tired* than Alim· (ئەخمەت ئالىمغا قارىغاندا ئازراق چارچىدى.)

The blue pen is the *least expensive* of all the pens in this shop·

(بۇ كۆك رەڭلىك قەلەم بولسا بۇ ماگىزىندىكى باشقا بارلىق قەلەملەر ئىچىدىكى ئەرزانراق بولغان بىرسى.)

بۇ خىل سېلىشتۇرما شەكلىنى less ياكى least بىلەن پەقەت يۇقىرىدىكىدەك ئەھۋاللاردىلا يەنى بارلىق ئوبيېكتلارنىڭ سۈپىتى X بولۇپ، ئاز بىر قىسىم ئوبيېكتلارنىڭ سۈپىتى X تىن تۆۋەن بولغاندا ئاندىن ئىشلەتسەك بولىدۇ. يۇقىرىدىكى مىساللارنىڭ بىرىنچىسىگە قارايدىغان بولساق، ئەخمەت بىلەن ئالىم ھەر ئىككىلىسىنىڭ چارچىغانلىقىنى، بىراق ئالىم بەكرەك، ئەخمەت بولسا ئالىمغا قارىغاندا بوشراق چارچىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. ئىككىنچى مىسالدا بولسا ماگىزىندىكى بارلىق قەلەملەرنىڭ قىممەت ئىكەنلىكىنى، بىراق كۆك رەڭلىك قەلەمنىڭ باشقا قەلەملەرگە قارىغاندا سەل ئەرزانراق ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

b) كۆچىيىۋاتقان ياكى ئاجىزلىشىۋاتقان مەلۇم شەيئىنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

People are getting more and more worried about the present economic situation·

(كىشىلەر ھازىرقى ئىقتىسادىي يۈزلىنىشتىن بارغانسېرى تىت-تىت بولۇۋاتماقتا.)

In spite of my diet, I seem to be getting fatter and fatter·

(گەرچە ئورۇقلاش ئۈچۈن تاماقنى ئازلىتىۋاتقان بولسامۇ، لېكىن تېخىمۇ بەكرەك سەمرىپ كېتىۋاتقاندەك ھېس قىلىۋاتىمەن.)

As I get older, I find I am getting less and less interested in politics·

(يېشىمنىڭ چوڭىيىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ، مەن ئۆزۈمنىڭ سىياسىيغا بولغان قىزىقىشىمنىڭ بارغانسېرى تۆۋەنلەۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىۋاتىمەن.)

c) مەلۇم شەيئىنىڭ ئىككىنچى بىر شەيئىگە سېلىشتۇرغاندا قانداق كۆچىيىدىغان ياكى قانداق ئاجىزلىشىدىغانلىقىنى تەسۋىرلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. كۆپ ئىشلىتىلىدىغان قۇرۇلمىسى تۆۋەندىكىچە:

| | LESS | | | LESS | |
|---|---|---|---|---|---|
| THE | MORE | A, | THE | MORE | B· |
| | -ER | | | -ER | |

e·g· The bigger your income, the more you spend· (كىرىمىڭىز كۆپ بولغانسېرى، چىقىمىڭىزمۇ كۆپىيىدۇ.)

بۇ خىل شەكىل سۈپەتلەر بىلەنلا ئىشلىتىلىپ قالماستىن، بەلكى يەنە رەۋىشلەر بىلەنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

e·g· The sooner you finish, the sooner you can go home·

(قانچە تېز ئاخىرلاشتۇرۇپ بولالىساڭ، شۇنچە تېز ئۆيگە قايتالايسەن.)

## 34-6. دائىم ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئەگىشىپ كېلىدىغان سۈپەتلەر Adjective + Preposition

| **at** | eager | faithful | glad | ashamed | concerned |
|---|---|---|---|---|---|
| | famous | harmful | happy | aware | contented |
| amazed | fit | inferior | hesitant | capable | delighted |
| amused | good | married | honest | certain | disappointed |
| astonished | grateful | new | mad | confident | disgusted |
| shocked | late | peculiar | mistaken | conscious | familiar |
| surprised | prepared | sensitive | positive | critical | level |
| bad | qualified | similar | puzzled | envious | patient |
| brilliant | ready | superior | sad | fond | pleased |
| clever | sorry | thankful | selfish | full | satisfied |
| expert | suitable | used(= | sensible | guilty | |
| good | useful | accustomed) | sensitive | independent | **from** |
| hopeless | responsible | | serious | jealous | absent |
| quick | eligible | **about** | sincere | proud | different |
| weak | | angry | sorry | sick | safe |
| against | **To** | annoyed | sure | sure | separate |
| prejudiced | accustomed | anxious | suspicious | suspicious | |
| | allergic | certain | thrilled | tired | **on** |
| **for** | answerable | clear | uneasy | | dependent |
| answerable | attentive | concerned= | worried | **with** | intent |
| bad | averse | worried) | wrong | angry with | keen |
| bound | blind | crazy | | someone | |
| convenient | close | curious | **of** | annoyed with | **in** |
| due {= | contrary | doubtful | afraid | someone | (in)experienced |
| ready} | due | excited | ahead | busy | interested |

### How to apply for a college abroad? چەتئەلدە ئوقۇشنى قانداق ئىلتىماس قىلىش كېرەك؟

كەڭ ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ چەتئەلدە ئوقۇشنى ئىلتىماس قىلىش جەريانىدىكى ئۇچرايدىغان نۇرغۇن مەسىلىلەرنى ھەل قىلىشقا ياردىمى بولسۇن ئۈچۈن، تۆۋەندە، ئامېرىكىدا دوكتورلۇق ئوقۇشىنى تاماملاپ، شۇ يەردە دوكتور ئاشتى خىزمىتى بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان بىر ئۇيغۇر قېرىندىشىمىزنىڭ چەتئەلدە ئوقۇش ئارزۇسىدا تىرىشىپ ئۆگىنىۋاتقان مەلۇم بىر ئوقۇغۇچىغا يازغان خېتىنىڭ تولۇق تېكىستى بېرىلدى.

300 Solano Park Cir. Apt. 12H
Davis, CA 95616
Tel: 916-757-1527
July 5, 2000

Dear Adil,

I was told that you have a plan to study in the USA. I am very glad to hear that. In order for our people to have a better future, we need to have many ambitious young people like you. In order to let the world know our existence, we need many highly educated people who can compete in various international stages. I hope you will show continuous efforts until you achieve your goal.
Enclosed you find the copies of Peterson’s Guides on Biology and a simplified map of the USA. I hope these materials will be useful for you in finding schools that you are looking for in the USA. Please share these materials with as many other Uighur people as possible, and let our other young Uighur brothers and sisters know this service if they are ambitious enough to study abroad.

To enroll to a graduate school in the USA, three major steps need to be taken: (1) Qualify in TOEFL and GRE; (2) Write letters to as many schools as possible asking for Application Forms and for other related information; (3) Apply (fill out Application Forms and send them to the school that you intend to enroll with required application fee) to several schools. The materials that I am sending you will" help you to find schools that are proper for you. When you write your first letter to a school, your letter should be very brief without containing any personal information. Because this letter is just for getting Application Forms, and the person

who reads it is only the graduate secretary of individual department. The decision on your admission will be made by the university's Admissions Office only after you send your complete Application Forms. The copy of Peterson's Guides that I sent you contain, among other things, the name and the address of the person to whom you should send your first letter. For your convenience, I wrote a sample letter for you at the end of this letter.

When you start to apply to schools, a group of Uighur students here in the USA can give you further assistance. One of our services is to pay the Application Fees up to two schools per person. In order to get this service, you must meet the application requirements in TOEFL and GRE (if applicable). When you meet the qualifications in these exams, please send me the following: (a) Copies of your TOEFL and GRE (if applicable) scores, (b) Names of the department and university you applied, (c) Addresses of the school offices to which the Application Fees should be sent. After receiving the above information, I will arrange to have your application fees paid up to two schools to which you have applied. Please let us know if you need any other help.

I wish you good luck.

Salamler bilan,

Yalkun

Yalkun Nur, Ph.D., Postdoctoral Research Associate
Department of Electrical & Computer Engineering
University of California, Davis
Davis, CA 99616

**SAMPLE LETTER**

Assume that your name is Barat Yasin, you are a student or a teacher at the Physics Department of Xinjiang University, and you want to write your first letter to the graduate secretary of Physics Department, University of California, Davis. Then your letter should look like this:

---

*Department of Physics,*
*Xinjiang University,*
*Urumqi, Xinjiang 830046,*
*P.R. Chaina*
*February 22, 2004*

*Graduate Secretary,*
*Department of Physics,*
*University of California, Davis,*
*Davis, CA 95616, USA,*

*To whom it may concern,*

*I am interested in applying to the graduate program in your department. Would you please send me Application Forms for admission and financial aid, and other materials containing information about your graduate program, department, and university?*
*Your prompt response will be highly appreciated.*

*Sincerely,*

*(Your signature here)*

*Barat Yasin*

---

# 8. رەۋىشلەر Adverbs

# رەۋىشلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى Characteristics of Adverbs

## 1. رەۋىش ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى Adverb and its types

رەۋىش جۈملىدە پېئىل، سۈپەت، ئۈزىدىن باشقا بىر رەۋىشنى، شۇنداقلا بەزىدە پۈتۈن جۈملىنى ئېنىقلاپ كېلىپ ئىش - ھەرىكەتنىڭ تۈرلۈك بەلگىسى، ھالىتى، ۋاقتى، ئورنى، دەرىجىسى ۋە سەۋەبى قاتارلىق خۇسۇسىيەتلىرىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان سۆز تۈركۈمىدۇر. رەۋىشنىڭ ئاساسلىق رولى رەۋىش سۆز بىرىكمىسىنىڭ مەركىزى بولۇشتىن ئىبارەت.

رەۋىشلەر مورفولوگىيىلىك ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن ئۈچ تۈرگە ئايرىلىدۇ. ئۇلار ئاددىي رەۋىشلەر، بىرىكمە رەۋىشلەر ۋە ياسالما رەۋىشلەردىن ئىبارەت.

*(a) ئاددىي رەۋىشلەر (Simple Adverbs) بىرلا ئاددىي سۆزدىن تەركىب تاپقان رەۋىشلەرنى كۆرسىتىدۇ.* مەسىلەن: *just*، *only*، *well*. ئۇرغۇنلىغان ئاددىي رەۋىشلەر ئورۇن ۋە يۆنىلىشنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن:

*back down near out under*

*(b) بىرىكمە رەۋىشلەر (Compound Adverbs) ئىككىدىن ئارتۇق ئاددىي سۆزلەرنىڭ بىرىكىشى بىلەن ياسالغان رەۋىشلەرنى كۆرسىتىدۇ.* مەسىلەن:

*Somehow somewhere therefore where upon hereby herewith whereto*

*(c) ياسالما رەۋىشلەر (Derivational Adverbs) باشقا سۆز تۈركۈمىگە تەۋە سۆزلەردىن ياسالغان رەۋىشلەرنى كۆرسىتىدۇ. كۆپ قىسىم رەۋىشلەردە ئارقا قوشۇمچە -ly بولىدۇ، ھەمدە بۇ قوشۇمچىدىن پايدىلىنىپ سۈپەتلەردىن يېڭى رەۋىشلەر ياسىلىدۇ.* مەسىلەن:

*Odd ~ oddly interesting ~ interestingly*

***باشقا ياسالما رەۋىشلەرنى ياسايدىغان قوشۇمچىلار تۆۋەندىكىچە:***

| | | | |
|---|---|---|---|
| *-wise :* | clockwise | *-ways:* | sideways |
| *-ward(s):* | northward(s) | *-style:* | cowboy-style |
| *-fashion:* | schoolboy-fashion | | |

***سۈپەتلەردىن -ly لىق رەۋىشلەرنى ياساش قائىدىلىرى:***

**(a)** سۈپەتلەردىن «ئۈزۈك تاۋۇش+-*le*» شەكلىدە ئاخىرلاشقانلىرىدىن رەۋىش ياساشتا، -*le* نىڭ ئورنىغا -*ly* نى ئالماشتۇرىمىز:

simp*le* ~ simp*ly*   *whole ~ wholly* *(بۇ يۇقىرىدىكى قائىدىنىڭ سىرتىدا)*

**(b)** سۈپەتلەردىن «ئۈزۈك تاۋۇش+-*y*» شەكلىدە ئاخىرلاشقانلىرىدىن رەۋىش ياساشتا، -*y* نى -*i* غا ئۆزگەرتىپ ئاندىن -*ly* نى قوشىمىز. مەسىلەن: happ*y* ~ happi*ly*. بىراق بىرىنچىدا بەزىدە بەزى تاللاشلار مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مەسىلەن:

dry ~ drily / dryly   sly ~ slily / slyly

بەزىدە، -*y* رەۋىشلەردە ساقلىنىپ قالىدۇ:

spry ~ spryly   wry ~ wryly

يەنە مۇنۇ ئۆزگىرىشلەر دىققەت قىلىشىمىزغا ئەرزىيدۇ:

coy ~ coyly   gay ~ gaily   due ~ duly   true ~ truly

**(c)** سۈپەتلەردىن -ic ياكى -ical بىلەن ئاخىرلاشقانلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ -ically بىلەن ئاخىرلاشقان رەۋىش شەكلى بولىدۇ:

| | | | |
|---|---|---|---|
| economic / economical | ~ economically | tragic / tragical | ~ tragically |

بىراق *public ~ publicly* بۇلارنىڭ سىرتىدا.

**(d)** پېئىللارنىڭ ed- بىلەن ئاخىرلاشقان تارماق شەكىللىرىدىن رەۋىش ياسىغاندا رەۋىش *edly-* بىلەن ئاخىرلىشىدۇ، [-idli] دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. مەسىلەن:

marked /ma:kt/ ~ markedly /ma:kidli
learned /lɜ:nid/ ~ learnedly /lɜ:nidi/
assured /∂' ʃ u∂d/ ~ assuredly /∂' ʃ u∂ridli/

**(e)** سۈپەتلەرنىڭ ary- بىلەن ئاخىرلاشقانلىرىدىن arily- بىلەن ئاخىرلاشقان رەۋىش ياسىلىدۇ:

secondary ~ secondarily primary ~ primarily

رەۋىشلەر جۈملىدىكى رولى ۋە مەنىسىگە ئاساسەن تۆۋەندىكىدەك بىرقانچە تۈرگە بۆلىنىدۇ:

(a) **هالەت رەۋىشلىرى** (Adverbs of manner or process). مەسىلەن، well، fast قاتارلىقلار
(b) **ۋاقىت رەۋىشلىرى** (Adverbs of time) . مەسىلەن: soon، early، today، tomorrow قاتارلىقلار
(c) **ئورۇن رەۋىشلىرى** (Adverbs of place). مەسىلەن: somewhere، nowhere قاتارلىقلار
(d) **دەرىجە رەۋىشلىرى** (Adverbs of degree). مەسىلەن: very، too، enough قاتارلىقلار
(e) **سوراق رەۋىشلىرى** (Interrogative adverbs). مەسىلەن: when، where قاتارلىقلار
(f) **باغلىغۇچى رەۋىشلەر** (Conjunct adverbs) . مەسىلەن: when، where قاتارلىقلار
(g) **مۇناسىۋەت رەۋىشلىرى** (Relative adverbs). مەسىلەن: when، where قاتارلىقلار

سوراق رەۋىشلىرى، باغلىغۇچى رەۋىشلەر ۋە مۇناسىۋەت رەۋىشلىرىنىڭ ھەممىسى ئوخشاش سۆزلەردىن تەركىب تاپىدىغان بولغاچقا، بۇ رەۋىشلەرنىڭ قايسى تۈرگە تەۋە ئىكەنلىكى جۈملىدىكى رولىغا قاراپ پەرقلەندۈرۈلىدۇ. ( بۇلارنىڭ جۈملىدىكى رولى ۋە پەرقى مۇشۇ بابنىڭ 7-6، 7، 8، 9، 10، 11- بۆلەكلىرىدە ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.) تۆۋەندە ئىنگلىز تىلىدا كۆپ ئۇچرايدىغان سوراق رەۋىشلىرى، باغلىغۇچى رەۋىشلەر ۋە مۇناسىۋەت رەۋىشلەر بېرىلدى:

when where whenever however how why

## 2. هالەت رەۋىشلىرى Adverbs of manner or process

شەيئىلەر ھەرىكىتىنىڭ ھالىتىنى، تۈرلۈك ئۇسۇل-يوسۇنلىرىنى، قانداق ئەمەلگە ئاشقانلىقىنى بىلدۈرىدىغان رەۋىشلەر ھالەت رەۋىشى دېيىلىدۇ. مەسىلەن:

He does anything *carefully*. (ئۇ ھەرقانداق ئىشنى ئەستايىدىللىق بىلەن قىلىدۇ.)
*Suddenly* she began to cry. (تۇيۇقسىز ئۇ يىغلاپ كەتتى.)
She smiled warmly. (ئۇ ئىللىققىنا كۈلۈمسىرىدى.)

ئىنگلىز تىلىدا كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ھالەت رەۋىشلىرى تۆۋەندىكىچە:

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| barely | carelessly | rapidly | absurdly | anxiously | fast |
| nervously | quickly | fluently | awkwardly | sadly | slowly |
| gratefully | patiently | suddenly | willingly | well | happily |
| together | intentionally | politely | successfully | slowly | softly |
| calmly | proudly | angrily | badly | warmly | merrily |
| carefully | properly | mildly | unwillingly | stone-heartedly | |

## 3. ۋاقىت رەۋىشلىرى Adverbs of time

شەيئىلەر ھەرىكىتىنىڭ ۋاقىت بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان رەۋىشلەر ۋاقىت رەۋىشلىرى دېيىلىدۇ.

He was absent from school *yesterday*. (ئۇ تۈنۈگۈن مەكتەپتىن قالدى.)
I will go to America *next year*. (ئۇ كېلەر يىلى ئامېرىكىغا بارىدۇ.)

ۋاقىت رەۋىشلىرى ۋاستىلىك ياكى بىۋاستە ھالدا پېئىللارغا باغلىنىپ كېلىپ، ئىش-ھەرىكەتنىڭ ئەمەلگە ئېشىش جەريانىدىكى تۈرلۈك ۋاقىت-مەزگىللىرىنى بىلدۈرۈپ، جۈملىدە « قاچان، قاچاندىن بېرى، قاچانغىچە» دېگەندەك سوئاللارغا جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

When can we meet? (قاچان كۆرۈشەلەيمىز؟)
We can meet the day after tomorrow in the morning. (ئۆگۈنلۈككە ئەتىگەن كۆرۈشەلەيمىز.)

ئىنگلىز تىلىدا كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ۋاقىت رەۋىشلىرى تۆۋەندىكىچە:

early soon long since at once at first at last now yet then
today tomorrow last night ago tonight before lately scarcely
already presently shortly immediately late just now finally usually
sometimes yesterday just seldom never ever generally hardly
frequently occasionally constantly later (on) continually rarely
recently so far always often right away at the moment

## 4. ئورۇن رەۋىشلەر Adverbs of place

شەيئىلەر ھەرىكىتىنىڭ پەيدا بولغان ئورنى ۋە ھەرىكەتنىڭ يۆنىلىشىنى بىلدۈرىدىغان رەۋىشلەر ئورۇن رەۋىشلىرى دېيىلىدۇ. ئورۇن رەۋىشلىرى جۈملىدە «قەيەر، قەيەردە، قەيەردىن، قەيەرگە؟» دېگەندەك سوئاللارغا جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

He is going to *school*. (ئۇ مەكتەپكە كېتىۋاتىدۇ.)
We'll study abroad next year. (بىز كېلەركى يىلى چەتئەلدە ئوقۇيمىز.)

everywhere somewhere there here off on out in down
up/downstairs upstairs home away over elsewhere abroad
nowhere anywhere here a long back across below above
outside inside near around under past

## 5. دەرىجە رەۋىشلىرى Adverbs of degree

شەيئىلەر ھەرىكىتى ۋە سۈپىتىنىڭ مىقدارى، دەرىجىسى، سان ئۆلچىمى ۋە بەلگە خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ چېكىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان رەۋىشلەر دەرىجە رەۋىشلىرى دېيىلىدۇ. مەسىلەن:

John is a very kind person. (جون ناھايىتى ئاقكۆڭۈل كىشى.)
I finished my book completely. (مەن كىتابىمنى تولۇق تۈگەتتىم.)

ئىنگلىز تىلىدا كۆپ ئۇچرايدىغان دەرىجە رەۋىشلىرى تۆۋەندىكىچە:

very so too enough rather fairly much little quite almost
a bit pretty hardly extremely considerably entirely greatly
completely awfully terribly definitely perfectly deeply
immensely almost scarcely partly half slightly

# تارماق جۈملە بۆلىكى بولىدىغان رەۋىشلەر Adverbs as clause element

رەۋىشلەرنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئىككى تۈرلۈك سىنتاكسىسلىق فۇنكسىيە بار بولۇپ، بۇلار رەۋىشلەرنى باشقا سۆز تۈركۈملىرىدىن ئالاھىدە پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدۇ، ئادەتتە مەلۇم بىر رەۋىشتە بۇ ئىككى فۇنكسىيىنىڭ بىرسى بولسىلا كۇپايە:

**(a)** تارماق جۈملە ھالىتى بولىدۇ:

He *quite* forgot about his bike. (ئۇ ۋېلسپىتنى پۈتۈنلەي ئېسىدىن چىقىرىپ قويدى.)

**(b)** سۈپەت ياكى رەۋىشنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى بولىدۇ.

They are *quite* happy. (ئۇلار ناھايىتى خۇشال.)

They are *quite* happily married. (ئۇلار ناھايىتى خۇشاللىق بىلەن توي قىلدى.)

## 6. رەۋىشلەر ھالەت رولىنى ئۆتەيدۇ Adverbs function as adverbials

رەۋىشلەر تارماق جۈملىنىڭ ئۆزىدە ھالەت رولىنى ئۆتەيدۇ، يەنى، ئىگە، خەۋەر، تولدۇرغۇچى ۋە تولۇقلىغۇچىدىن مۇستەقىل بىر بۆلەك، يەنى ھالەت بولۇپ كېلىدۇ. شۇنداقلا ئۇنى دائىم تاللاپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ، تارماق جۈملە قۇرۇلمىسىدا ئىككىلەمچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

*Perhaps* my suggestion will be accepted. (ئېھتىمال مېنىڭ پىكرىم قوبۇل قىلىنىپ قالار.)

John *always* loses his pencils. (جون دائىم قېرىنداش قەلەمنى يوقىتىپ قويىدۇ.)

He has *nevertheless* refused to accept our advice. (ئۇ يەنىلا نەسىھەتىمىزنى قوبۇل قىلىشنى رەت قىلدى.)

I spoke to her *outside*. (مەن ئۇنىڭغا سىرتتا گەپ قىلدىم.)

## 7. سۈپەتلىگۈچىلەر، ياردەمچى سۈپەتلىگۈچى، ئايرىغۇچىلار ۋە باغلىغۇچىلار Adjuncts, subjuncts, disjuncts and conjuncts

رەۋىشلەرنىڭ بېقىندى جۈملىنىڭ ھالىتى بولۇش رولى ئاساسەن تۆۋەندىكى تۆت خىل ئالاھىدىلىك بويىچە مۇھاكىمە قىلىنىدۇ.

(a) سۈپەتلىگۈچى بولۇش ئالاھىدىلىكى. مەسىلەن:

*Slowly* they walked back home. (ئۇلار ئۆيلىرىگە ئاستا مېڭىپ قايتىشتى.)

He spoke to me about it *briefly*. (ئۇ ماڭا ئۇ ئىش توغرىلىق يىغىنچاقلا سۆزلەپ بەردى.)

(b) ياردەمچى سۈپەتلىگۈچى بولۇش ئالاھىدىلىكى:

We haven’t *yet* finished. (بىز تېخىچە تۈگىتىپ بولالمىدۇق.)

Could you *kindly* wait for him? (سىز ئۇنىڭغا سەمىمىيلىك بىلەن ساقلىيالامسىز؟)

يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئالاھىدىلىككە ئىگە رەۋىشلەر پۈتۈن جۈملىنى ئېنىقلاپ ياكى سۈپەتلەپ كېلەلەيدۇ ھەمدە پۈتۈن جۈملە بىلەن بىرىكىپ كەتكەن بولىدۇ.

يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئالاھىدىلىكتىن پەرقلىنىدىغىنى، ئايرىغۇچىلار بىلەن باغلىغۇچىلار جۈملىدە ئىككىلەمچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

(c) ئايرىغۇچىلىق ئالاھىدىلىكى: مەنە جەھەتتىن مۆلچەر ياكى باھانى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. مەسىلەن:

*Frankly,* I am tired. (مەن ھەقىقەتەن چارچىدىم.)

*Fortunately*, no one complained. (بەختكە يارىشا، ھېچكىم قاقشىمىدى.)

They are *probably* at home. (ئۇلار ئېھتىمال ئۆيدىدۇر.)

(d) باغلىغۇچىلىق ئالاھىدىلىكى: سۆزلىگۈچىنىڭ ئىككى تىل بىرلىكى ئوتتۇرىسىدىكى مۆلچەرى ياكى باھاسىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

She has bought a big house, *so* she must have a lot of money.

(ئۇ بىر چوڭ ئۆينى سېتىۋالدى، دېمەك ئۇنىڭدا چوقۇم كۆپ پۇل بار.)

We have complained several times about the noise, and *yet* he does nothing about it.

(بىز شاۋقۇن-سۈرەن توغرىسىدا نۇرغۇن قېتىم ھال ئېيتتۇق، شۇنداقتىمۇ ئۇ بۇ توغرىلىق ھېچقانداق ئىنكاس بىلدۈرمىدى.)

All of our friends are going to Paris this summer. We, *however*, are going to London.

(دوستلىرىمىزنىڭ ھەممىسى بۇ يازدا پارىژغا بارماقچى، ئەمما بىز لوندونغا بارماقچى.)

If they open all the windows, *then* I am leaving. (ئۇلار ھەممە دېرىزىلەرنى ئېچىۋەتسە ئاندىن مەن ماڭىمەن.)

I didn't invite her. She wouldn't have come, *anyway*. (مەن ئۇنى تەكلىپ قىلمىدىم. ئۇ بەرىبىر كەلمەيتتى.)

# رەۋىشلەر بىلەن باشقا سۆز تۈركۈملىرى

# The adverbs and other word classes

بۇ پەردە رەۋىش سۆز تۈركۈمى بىلەن باشقا سۆز تۈركۈملىرى ئوتتۇرىسىدا كۆرۈلىدىغان ئېغىشىش ياكى تاللىنىش ئەھۋاللىرى مۇھاكىمە قىلىنىدۇ. رەۋىشلەر بىلەن سۈپەتلەرنىڭ ئوخشاشلىقلىرى توغرىسىدا ئالدىنقى بابتا توختالغان ئىدۇق، باشقا مۇناسىۋەتلىك سۆز تۈركۈملىرىدىن يەنە باغلىغۇچىلار، ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە ئۈندەش سۆزلەر بار.

## 8. باغلىغۇچى رەۋىش ۋە باغلىغۇچى Conjunct adverb and conjunction

so ۋە yet قا ئوخشاش ئاز بىرقىسىم باغلىغۇچى رەۋىشلەر باغلىغۇچى بولغاندا ۋە مۇئەييەن سىنتاكسىسلىق ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولۇش جەھەتلەردە تەڭداش باغلىغۇچىلار بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ. پەرقلىنىپ تۇرىدىغان ئالاھىدىلىكى شۇكى، بۇ رەۋىشلەرنى ۋە ئۇلارنى ئۆزئىچىگە ئالغان بېقىندى جۈملىنىڭ ئورنىنى ئالدىدىكى بېقىندى جۈملە بىلەن ئالماشتۇرۇشقا بولمايدۇ. شۇڭلاشقا تۆۋەندىكىدەك ئىككى بېقىندى جۈملىنىڭ تەرتىپى مۇقىم بولىدۇ:

We paid him a very large sum. *So* he kept quiet about what he saw. [1]

(بىز ئۇنىڭغا نۇرغۇن پۇل بەردۇق. ئۇ مۇشۇنداق ھەممىنى كۆرمەسكە سالدى.)

ئەگەر بىز بۇ ئىككى بېقىندى جۈملىنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرىۋەتسەك، بۇ تارماق جۈملە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتمۇ ئۆزگىرىدۇ ۋە so مۇ ئاۋۋالقى تارماق جۈملىنىڭ تەركىۋىدە بولىدۇ:

***So*** he kept quiet about what he saw. We paid him a very large sum. [2]

(ئۇ مۇشۇنداق ھەممىنى كۆرمەسكە سالدى. بىز ئۇنىڭغا نۇرغۇن پۇل بەردۇق.)

شۇنداقلا، باغلىغۇچى رەۋىشلەرنىڭ تەڭداش باغلىغۇچىلاردىن يەنە پەرقى شۇكى، باغلىغۇچى رەۋىشلەرنىڭ ئالدىدا تەڭداش باغلىغۇچى كەلسە بولىدۇ:

We paid him a very large sum, *and so* he kept quiet about what he saw. [1a]

(بىز ئۇنىڭغا نۇرغۇن پۇل بەردۇق، شۇڭلاشقا ئۇ مۇشۇنداق ھەممىنى كۆرمەسكە سالدى.)

بېقىندى جۈملىلەر تەرتىپىدىكى چەكلىمىمۇ باغلىغۇچى رەۋىشلەرنى باغلىغۇچىلار (باش جۈملە بىلەن بېقىندى جۈملىنى باغلايدىغان باغلىغۇچىلار - Subordinators) دىن پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدۇ. مەسىلەن، باغلىغۇچى because ئىككى بېقىندى جۈملە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە دەخلى يەتكۈزمەستىن باش جۈملىگە ئەگىشىپمۇ ياكى باش جۈملىنىڭ ئالدىدىمۇ كېلىۋېرىدۇ.

He will help us *because* we offered to pay him. (بىز ئۇنىڭغا پۇل بەرگەچكە، ئۇ بىزگە ياردەم بېرىدۇ.) [3]

*Because* we offered to pay him, he will help us. [3a]

## Adjunct adverbs and conjunctions سۈپەتلىگۈچى رەۋىشلەر ۋە باغلىغۇچىلار .9

ئاز بىرقىسىم باش - بېقىندى جۈملە باغلىغۇچىلىرى باغلىغۇچىلار بىلەن سۈپەتلىگۈچى رەۋىشلەرنىڭ بىرىكمىسىدەك بىلىنىدۇ، بولۇپمۇ when (ۋاقت)، where (ئورۇن)، how (ئۇسۇل)، why (سەۋەب) قاتارلىقلاردا بەكرەك شۇنداق بولىدۇ.

When بىلەن where ھالەت بېقىندى جۈملىنى باشلاپ كېلىدۇ:

He saw them { *when* / *at the time(s) at which* } they were in Rome.
(ئۇ ئۇلارنى رىمدىكى ۋاقتىدا كۆرگەن)

I'll go { *where* / *to the place(s) to which* } they go.
(مەن ئۇلار نەگە بارسا شۇ يەرگە بارىمەن.)

We'll go { *where* / *to the place(s) at which* } the food is good.
(مەن تاماق نەدە ياخشى بولسا شۇ يەرگە بارىمەن.)

He'll stay { *where* / *at the place(s) at which* } it is comfortable.
(ئۇ قەيەر راھەت بولسا شۇ يەردە تۇرىدۇ.)

where بىلەن when، ھەم قىسمەن ھاللاردا why مۇناسىۋەت ئالماش ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ:

the place { *where* / *at which* } he is staying. [1]
(ئۇ تۇرۇۋاتقان جاي)

the time { *when* / *at which* } she was here. [2]
(ئۇ بۇ يەردىكى ۋاقتتا)

*where*، *when*، *why* ۋە *how* لارنىڭ ھەممىسى ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملىلەرنى باشلاپ كېلىدۇ:

I know { *where* / *at which place* } he is staying. [1a]
(مەن ئۇ تۇرۇۋاتقان جاينى بىلىمەن.)

I wonder { *when* / *at which time* } she was here. [2a]
(مەن ئۇنىڭ قاچان بۇ يەردە ئىكەنلىكىنى بىلسەم بولاتتى.)

I realize { *why* / *The reason for which* } he did that. [3]
(مەن ئۇنىڭ نېمىشقا ئۇنداق قىلغانلىقىنى چۈشىنىمەن.)

I know { *how* / *the way in which* } they treated her. [4]
(مەن ئۇلارنىڭ ئۇنىڭغا قانداق مۇئامىلە قىلغانلىقىنى بىلىمەن.)

wh- بىلەن باشلانغان بۇ تۆت سۆز يەنە سوراق جۈملىدە ئىشلىتىلىدۇ:

{ *Where* / *At what place* } is he staying. [1b]
(ئۇ قەيەردە تۇرۇۋاتىدۇ؟)

| | | |
|---|---|---|
| *When* / *At what time* | Was she here? (ئۇ قاچان بۇيەردە ئىدى؟) | [2b] |
| *Why* / *For what reason* | did he do that? (ئۇ نېمىشقا ئۇنداق قىلدى؟) | [3a] |
| *How* / *In what way* | did they treat her? (ئۇلار ئۇنىڭغا قانداق مۇئامىلە قىلدى؟) | [4a] |

## 10. ئىنكاس ئۇچۇرى ۋە سۆز بېشى Reaction signal and initiator

باغلىغۇچىلار ۋە بىرقىسىم باغلىغۇچى رەۋىشلەردىن باشقا بىرقىسىم رەۋىشلەر بولۇپ ئۇلار چوقۇم جۈملىلەرنىڭ بېشىدا كېلىشى كېرەك. ئۇلار ئېغىز تىلىدا كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىقى ئۇچۇن ناھايىتى مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ . ئۇلارنىڭ بەزىلىرى پەقەت ئېغىز تىلى بىلەنلا چەكلىنىدۇ. ئۇلارنى ئىككى كىچىك تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ:

(i) ئىنكاس ئۇچۇرى. مەسىلەن: *mhm ،hm ،m ،yep ،yeah ،yes ،no*

'Are you a teacher?' «سىز ئوقۇتقۇچىمۇ؟» 'yes, I am' «ھەئە، شۇنداق.»

(ii) سۆز بېشى. مەسىلەن: *why ،well then ،oh well ،ah ،oh ،well*

'Well, he is leaving for Berlin tomorrow morning' (ھە، ئۇ ئەتە ئەتىگەن بېرلىنغا ماڭىدۇ.)

## 11. سۆپەتلىگۈچى رەۋىشلەر بىلەن ئالدى قوشۇلغۇچىلار Adjunct adverbs and prepositions

پېئىللارنىڭ ياردەمچى سۆزلەر قوشۇلۇپ كېلىدىغان نۇرغۇن بىرىكمىلىرى بولۇپ، ئەگەر پېئىل ئۆتۈمسىز پېئىل بولسا ياردەمچى سۆزنى سۆپەتلىگۈچى رەۋىش رولىنى ئوينايدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىش دەپ قاراشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

The man looked *on*. (بۇ ئادەم چەتكە چىقىپ قاراپ تۇردى.)

She is growing *up* quickly. (ئۇ تېز يېتىلىۋاتىدۇ.)

The airliner has taken *off*. (يولۇچىلار ئايروپىلانى كۆتۈرۈلدى.)

The prisoner broke *down* after many hours of interrogation. (مەھبۇس نەچچە سائەتلىك سوراقتىن كېيىن باش ئەگدى.)

يادەمچى سۆزنىڭ كەينىدىن ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئەگىشىپ كەلگەندە، بۇنداق سۆز بىرىكمىسى ياردەمچى سۆز بىلەن كەلگەن ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىدەك كۆرۈلىدۇ:

He took *in* the dog. (ئۇ ئىتنى ئالدام خالتىسىغا چۈشۈردى.) [1]

ئەمما، بۇنداق پېئىل سۆز بىرىكمىسى (ياكى سۆز بىرىكمە شەكلىدىكى پېئىل دەپ ئاتاشقىمۇ بولىدۇ) دىكى ياردەمچى سۆزنىڭ رەۋىشلىك ماھىيىتى ئادەتتە ئۇنىڭ يۆتكىلىشچانلىقىدا، يەنى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە ئەگىشىپ كېلىش ئىقتىدارىدا كۆرۈلىدۇ:

He took the dog *in*. (ئۇ ئىتنى ئالدام خالتىسىغا چۈشۈردى.) [1a]

ئوخشاشلا:

They turned *down* the suggestion. (ئۇلار تەكلىپنى رەت قىلدى.) [2]

They turned the suggestion *down*. [2a]

They turned *on* the light. (ئۇلار چىراقنى ياقتى.) [3]
They turned the light *on*. [3a]

ئەكسىچە، ئالدى قوشۇلغۇچىنى چوقۇم تولۇقلىغۇچىسى ئەگىشىپ كېلىدۇ:

The criminal took *to* the woods quickly. (جىنايەتچى تېزلا ئورمانلىققا قېچىپ كەتتى.) [4]
*They took the woods *to* quickly. [4a]

He waved as he walked *past*. (ئۇ ئۆتۈپ كېتىۋاتقاندا قول پۇلاڭلاتتى.) <ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىش> [5]
He walked *past the car*. (ئۇ ماشىنىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كەتتى.) <ئالدى قوشۇلغۇچى> [5a]
*He walked *the car past*. [5b]

He was moving *about*. (ئۇ ئۇيان-بۇيان چېپىپ يۈرەتتى.) <ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىش> [6]
He was moving *about the town*. (ئۇ بازاردا ئۇيان-بۇيان چېپىپ يۈرەتتى.) <ئالدى قوشۇلغۇچى> [6a]
*He was moving *the town about*. [6b]

## Syntactic functions of adverbs رەۋىشلەرنىڭ سىنتاكسىسلىق رولى

### 12. ئېنىقلىغۇچى بولىدىغان رەۋىشلەر Adverbs used as modifiers

مەلۇم بىر رەۋىش باشقا بىر سۈپەت ياكى رەۋىشنى ئالدىدىن ئېنىقلاپ كېلىدۇ. (تۆۋەندىكى جۈملىلەردە ئېنىقلىغۇچى يانتۇ يېزىلدى، ئېنىقلانغۇچى تىرناق ئىچىدە بېرىلدى) تۆۋەندىكى [1،2،6] ــمىساللار سۈپەتلەرنى ئېنىقلايدىغان رەۋىشلەرنىڭ مىسالى، [3،4،5] ــمىساللار رەۋىشلەرنى ئېنىقلاپ كەلگەن رەۋىشلەرنىڭ مىسالى سۈپىتىدە بېرىلدى:

They are *very* <happy> (ئۇلار ناھايىتى خۇشال.) [1]
It was a *remarkably* <good> show. (ئۇ ئادەمنى جەلىپ قىلغۇدەك ياخشى كۆرۈنۈش ئىدى.) [2]
She drives *too* <fast>. (ئۇ بەك تېز ھەيدەيدۇ.) [3]
They play *so* <very> well. (ئۇلار شۇنداق ياخشى ئوينايدۇ.) [4]
He gives a *far* <more easily> acceptable explanation. (ئۇ تېخىمۇ چۈشىنىشلىك چۈشەنچە بېرىدۇ.) [5]
He is <stupid> *enough* to do it. (ئۇ شۇنداق قىلىدىغان دۆت.) [6]

يۇقىرىدىكى مىساللاردا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، enough (پەقەت ئارقا ئېنىقلىغۇچىلا بولالايدۇ) دىن باشقا رەۋىشلەر ئالدى ئېنىقلىغۇچى بولغان، ئېنىقلانغۇچى بولغان بۆلەكنىڭ ئۆزىمۇ يەنە ئېنىقلىغۇچى رولىنى ئۆتىشى مۇمكىن. مەسىلەن: [2] ــمىسالدىكى good دېگەن بۇ ئېنىقلانغۇچى ئۆز نۆۋىتىدە يەنە show نى ئېنىقلاپ كەلگەن، [5]-مىسالدىكى more easily مۇ acceptable نى، acceptable بولسا explanationنى ئېنىقلاپ كەلگەن، [4]-جۈملىدە very مۇ well نى ئېنىقلاپ كەلگەن. [2]- ۋە [5]-جۈملىلەردە رەۋىش ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ تەركىبى بولغان.

سۈپەتلەرنى ئېنىقلاپ كېلەلەيدىغان بارلىق رەۋىشلەرنىڭ يەنە رەۋىشلەرنىمۇ ئېنىقلاپ كېلەلىشى ناتايىن، بەزى رەۋىشلەر يەنە سۆز بىرىكمىلىرىنى، بولۇپمۇ ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بىلەن ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىنى ئېنىقلايدۇ. پەقەت سۈپەت ھەم رەۋىشنىڭ ھەر ئىككىلىسىنى ئېنىقلاپ كېلەلەيدىغان رەۋىشنىڭ روشەن مىسالى very بولۇپ، مۇستەقىل ھالدا جۈملىنىڭ بىر بۆلىكى بولالمايدۇ.

### 13. سۈپەتنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى Modifier of adjective

رەۋىشلەر سۈپەتنى ئېنىقلىغاندا، سۈپەتنى ئالدىدىن ئېنىقلىشىمۇ، كەينىدىن ئېنىقلىشىمۇ مۇمكىن، قانداقلا بولمىسۇن، ئېنىقلىغۇچى رەۋىشلەرمۇ سۈپەتلەرگە ئوخشاش ئۆزى ئېنىقلىغان ئېنىقلانغۇچىنىڭ ئالاھىدىلىكى ياكى دەرىجىسىنى كۈچەيتىپ كېلەلەيدۇ، بۇ يەردە ئالدى بىلەن ئىككى گۇرۇپپا كۈچەيتكۈچىلەر، يەنى ئاشۇرغۇچىلار ۋە كېمەيتكۈچىلەر

پەرقلەندۈرۈلىدۇ:

(a) ئاشۇرغۇچىلار (Amplifiers) ئەسلى چەكتىن يۇقىرىلىتىلغان مەنە ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

a *funny* film (قىزىق كىنو) ~ a *very* funny film (ناھايىتى قىزىق كىنو)
*absurdly* fussy (بىمەنىلەرچە بېرىلگەن) *awfully* sorry (ناھايىتى خىجىل)
*amazingly* calm (ھەيران قالدۇرغىدەك جىمجىت) *deeply* concerned (چوڭقۇر مۇناسىۋەتلىك)
*downright* ridiculous (پۈتۈنلەي ئەخمىقانە) *entirely* free (پۈتۈنلەي بىكارلىق)
*irretrievably* lost (ئەسلىگە كەلتۈرگۈسىز خاتالاشقان) *terribly* nervous (ناھايىتى جىددىيلەشكەن)
*extremely* dangerous (ئىنتايىن خەتەرلىك) *highly* intelligent (يۇقىرى مەلۇماتلىق)
*sharply* critical (ئۆتكۈر تەنقىدى…) *perfectly* reasonable (پۈتۈنلەي مۇۋاپىق)
*strikingly* handsome (جەلپ قىلغۇدەك قاملاشقان) *totally* anonymous (پۈتۈنلەي نامسىز)
*unbelievably* smart (ئىشەنگۈسىز دەرىجىدە ئەقىللىق) *too* bright (بەكلا نۇرلۇق)

(b) سۇسلاشتۇرغۇچىلار (Downtoners) ئەسلى چەكتىن تۆۋەنلىتىلگەن مەنە ئىپادىلەيدۇ:

It was dark. (قاراڭغۇ چۈشكەن ئىدى.) It was *almost* dark. (قاراڭغۇ چۈشەي دېگەن ئىدى.)

باشقا مىساللار:

a *bit* dull (ئازراق زېرىكىشلىك) a *little* extravagant (ئازراق چېكىدىن ئاشقان)
*barely* intelligent (بىلىمى يوق دېيەرلىك) *almost* impossible (ئاساسەن مۇمكىن بولمايدىغان)
*fairly* small (دېگۈدەك كىچىك) *hardly* noticeable( ھېس قىلغىلى بولمىغىدەك)
*nearly* dark (قاراڭغۇ چۈشەي دېگەن) *pretty* rare (خېلىلا شالاڭ، ئاز ئۇچرايدىغان)
*quite* normal (خېلىلا نورمال) *rather* late (خېلىلا كېچىككەن)
*relatively* small (نىسبەتەن كىچىك) *somewhat* uneasy (ئازراق ئوڭايسىزلانغان)

خۇددى تەكىتلىگۈچى سۈپەتلەرگە ئوخشاش، رەۋىشلەردىنمۇ ئېنىقلىغۇچىلىق رولىنى ئوينىيالايدىغان تەكىتلىگۈچى رەۋىشلەر بولىدۇ، ھەمدە سۈپەتلەرنى كۈچەيتىدۇ:

She has a *really* <beautiful> face. (ئۇنىڭ ھەقىقەتەن گۈزەل چىرايى بار.)
The play is <very good> *indeed*. (بۇ ئويۇن ھەقىقەتەن ناھايىتى ياخشى ئىكەن.)
That is *just* <impossible>. (ئۇ پەقەت مۇمكىن ئەمەس.)
He looked *all* <confused>. (ئۇ پۈتۈنلەي قايمۇققاندەك كۆرۈنەتتى.)

## 14. رەۋىشنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى Modifier of adverb

بىر رەۋىش باشقا بىر رەۋىشنى ئالدىدىن ئېنىقلاپ كېلىشى مۇمكىن. يۇقىرىدىكىدەك تۈرلەرگە ئايرىلغان كۈچەيتكۈچى رەۋىشلەرنى يەنە رەۋىشلەرنى ئېنىقلاشتىمۇ قوللىنىشقا بولىدۇ:

She is { *pretty* / *fairly* / *rather* } tall. (ئۇ خېلىلا ئېگىز.) She drives { *pretty* / *fairly* / *rather* } fast. (ئۇ خېلىلا تېز ھەيدەيدۇ.)
I will marry her *pretty* <soon>. (مەن ئۇزاققا قالمايلا ئۇنىڭ بىلەن توي قىلىمەن.)
I have seen *so* <very> many letters like that one. (مەن ئۇنداق خەتلەرنى شۇنداق جىق كۆرگەن.)
They didn't injure him *that* <severely>. (ئۇلار ئۇنى ئۇنچە ئېغىر زەخىملەندۈرمىگەن.)
They are smoking *very* <heavily>. (ئۇلار تاماكىنى بەك كۆپ چېكىۋاتىدۇ.)
He spoke *extremely* <quickly>. (ئۇ ھەددىدىن زىيادە تېز سۆزلىدى.)
He played *surprisingly* <well>. (ئۇلار ئادەمنى ھەيران قالدۇرغۇدەك ياخشى ئوينىدى.)

سۈپەتلەرگە ئوخشاش رەۋىشلەرمۇ indeed ۋە enough دىن ئىبارەت ئارقىدىن ئېنىقلىغۇچى تەرىپىدىن ئېنىقلىنىدۇ:

He spoke <clearly> *enough*. (ئۇ يېتەرلىك دەرىجىدە ئېنىق سۆزلىدى.)

*indeed* دائىم very بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

She spoke <clearly> *indeed*. (ئۇ ھەقىقەتەن ئېنىق سۆزلىدى.)
She spoke <very clearly> *indeed*. (ئۇ ھەقىقەتەن ناھايىتى ئېنىق سۆزلىدى.)

## 15. ياردەمچى سۆزلەر، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىش ۋە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى

**Modifier of particle, prepositional adverb, and preposition**

ئاز بىر قىسىم كۈچەيتمە رەۋىشلەر، بولۇپمۇ، right بىلەن well پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىكى ياردەمچى سۆزنى، ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى ياكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنى ئېنىقلىيالايدۇ:

He knocked the man *right* <out>. (ئۇ بۇ ئادەمنى پۈتۈنلەي مەغلۇپ قىلدى.)
They left her *well* <behind>. (ئۇلار ئۇنى خېلىلا ئارقىدا قالدۇرۇپ قويىدى.)
The nail went *right* <through> the wall. (مىخ تامغا دەل تېشىپ كىرىپ كەتتى.)
He repaired the car *well* <within> the time. (ئۇ ماشىنىنى دەل ۋاقتىدا ياخشى رېمونت قىلدى.)
Her parents are *dead* <against> her trip. (ئۇنىڭ ئاتا-ئانىسى ئۇنىڭ سەپىرىگە پۈتۈنلەي قارشى.)

## 16. ئالماش، چەكلىمە سۆز ۋە سانلارنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى Modifier of pronoun, predeterminer, and numeral

كۈچەيتمە رەۋىشلەر تۆۋەندىكىلەرنى ئېنىقلىيالايدۇ:

(a) ئېنىقسىز ئالماشلار (Indefinite pronouns):

*Nearly* <everybody> came to our party. (ھەممەيلەن دېگۈدەك زىياپىتىمىزگە كەلدى.)

(b) ئالدى چەكلىمە سۆزلەر (Predeterminers):

They recovered *roughly* <half> their equipment.
(ئۇلار ئەسلىھەلىرىنىڭ تەخمىنەن يېرىمىنى ئەسلىگە كەلتۈرەلىدى.)
He received *about* <double> the amount he expected.
(ئۇ ئۆزى ئۈمىد قىلغانىنىڭ تەخمىنەن ئىككى ھەسسىسىگە ئېرىشتى.)
*Virtually* <all> the students participated in the discussion.
(ئەمەلىيەتتە ھەممە ئوقۇغۇچىلار مۇنازىرىگە قاتناشتى.)

(c) تۈپ سانلار (Cardinal numerals):

They will stay *fully* <four> weeks. ['for ten full weeks'] (ئۇلار تولۇق تۆت ھەپتە تۇرىدۇ.)
*Over* <two hundred> deaths were reported. (ئىككى يۈزدىن ئارتۇق ئادەمنىڭ قازا قىلغانلىقى خەۋەر قىلىندى)
Under <seven thousand> people live in this village. (بۇ مەھەللىدە يەتتە مىڭغا يېقىن كىشى ياشايدۇ.)
I paid *more than* <ten> pounds for it. (مەن بۇنىڭغا ئون فوند ستېرلىڭدىن ئارتۇق تۆلىدىم.)
It costs *less than* 20 $, I think. (مېنىڭچە ئۇنىڭ باھاسى 20 دوللاردىن تۆۋەن.)
*up to* <one million> (بىر مىللىيونغا باراۋەر)     *as many as* <fifty> (ئەللىكتەك)

(d) ئېنىقسىز ئارتىكل a(n) ساناق سان one غا تەڭداش بولغاندىكى ئېنىقسىز ئارتىكللىق ئىسىم سۆز بىرىكمىسى:

I didn't have *more than* <a dollar> on me. ['I had *no more than* <a dollar> on me']
(مەندە بىر دوللاردىن ئارتۇق پۇل يوق.)
They will stay for *about* <a week>. (ئۇلار تەخمىنەن بىر ھەپتە تۇرىدۇ.)
*Nearly* <a thousand people> attended the meeting. (مىڭغا يېقىن كىشى يىغىنغا قاتناشتى.)

*Almost* <a hundred teachers> gathered in the hall. (مىڭغا يېقىن ئوقۇتقۇچى زالغا يىغىلدى.)

(e) دەرىجە سان ۋە سۈپەتلەرنىڭ ئاشۇرما دەرىجىسى بىلەن كەلگەن ئېنىق ئارتىكىل مەجبۇرى ھالدا ئالدىدىن ئېنىقلىنىدۇ:

We counted *approximately* <the first> thousand votes.
(بىز تەخمىنەن ئالدىنقى مىڭغا يېقىن سايلام بىلەتلىرىنى يىغىپ بولدۇق.)

She gave me *almost* <the largest> piece of the cake. (ئۇ ماڭا تورتنىڭ ئەڭ چوڭ پارچىسىنى بەردى.)

(f) چوڭراق بىرلىكلەرنىمۇ رەۋىشلەر ئارقىلىق ئېنىقلاشقا بولىدۇ:

The acceleration fell to *less than* <ten meters per second>.
(تېزلىنىش سكونتىغا ئون مېتىردىن تۆۋەنرەك قىممەتكە چۈشۈپ قالدى.)

## 17. ئارقا ئېنىقلىغۇچى رەۋىشلەر Postmodifying adverbs

ئارقا ئېنىقلىغۇچى رەۋىشلەر ئىچىدە ئاساسلىق سالماقنى ئىگىلەيدىغانلىرى ۋاقىت رەۋىشلىرى ۋە ئورۇن رەۋىشلىرىدىن ئىبارەت. بۇلارنىڭ ئىچىدە ۋاقىت رەۋىشلىرى بىر قەدەر تۇراقلىق ھالدا ئارقا ئېنىقلىغۇچى ئورنىدا كېلىدۇ.

ۋاقىت ھالەتلىرى

the meeting *yesterday* (تۈنۈگۈنكى يىغىلىش)
the meal *afterwards* (كېيىنكى تاماق)
the day *before* (ئالدىنقى كۈنى)
their stay *overnight* (ئۇلارنىڭ ئالدىنقى بىركېچە تۇرۇشى)

ئورۇن ھالەتلىرى:

the way *ahead* (كۆز ئالدىدىكى يول)
the direction *back* (ئارقىغا يۆنەلگەن يۆنىلىش)
his trip *abroad* (ئۇنىڭ چەت ئەلدىكى سەپىرى)
the sentence *below* (تۆۋەندىكى جۈملە)
your friend *here* (سىزنىڭ بۇ يەردىكى دوستۇڭ)
that man *there* (ئۇ يەردىكى ئاۋۇ ئادەم)
his return *home* (ئۇنىڭ ئائىلىگە قايتىشى)
the players *offside* (قائىدىنى بۇزغان تەنھەرىكەتچىلەر)

تۆۋەندىكىدەك ئەھۋالدا *home* نى ئىشلىتىپ ئىسىملارنى ئالدىدىن ئېنىقلاش مۇمكىنچىلىكى بولمايدۇ:

his return *home* ~ *his home return

بىراق باشقا ھاللاردا، ئورۇن ھالەتلىرى بىلەن ئىسىملارنى ئالدىدىن ئېنىقلاشقىمۇ، كەينىدىن ئېنىقلاشقىمۇ مۇمكىن بولىدۇ:

the *downstairs* hall ~ the hall *downstairs* (تۆۋەنكى قەۋەتتىكى زال)
the *backstage* noise ~ the noise *backstage* (سەھنە ئارقىسىدىكى ۋاراڭ-چۇرۇڭ)
his *home* journey ~ his journey *home* (ئۇنىڭ ئائىلىگە قايتىش سەپىرى)
the *above* quotation ~ the quotation *above* (يۇقىرىدىكى نەقىللەر)
the *upstairs* neighbour ~ the neighbour *upstairs* (يۇقىرىدىكى قەۋەتتىكى قوشنا)

بۇ ئارقا ئېنىقلىغۇچىلارنىڭ كۆپ قىسمى پېئىل be بىلەن كېلىپ ئېنىقلىغۇچى بولالايدۇ. مەسىلەن:

The noise is *backstage*. (ۋاراڭ-چۇرۇڭ سەھنە ئارقىسىدا.)
The sentence is *below*. (جۈملە تۆۋەندە.)
The meeting was *yesterday*. (يىغىلىش تۈنۈگۈن ئىدى.)
The meal was *afterwards*. (تاماق سەل تۇرۇپلا چىقاتتى.)

## 18. ئالدى ئېنىقلىغۇچى رەۋىشلەر Premodifying adverbs

ناھايىتى ئاز بىر قىسىم رەۋىشلەرلا ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئىچىدىكى ئىسىملارنى ئالدىدىن ئېنىقلايدۇ. مەسىلەن: ئىسىم سۆز بىرىكمىسى an *inside* job دىكى job مەلۇم ئورۇن ئىچىدىكى ئىش ياكى خىزمەتنى كۆرسەتمەستىن، بەلكى ئىچكى قىسىمدا يوشۇرۇن قىلىنىدىغان ئىشنى كۆرسىتىدۇ، بىراق a job *inside* دىكى job مەلۇم ئورۇننىڭ ئىچىدە قىلىدىغان

ئىشنى كۆرستىدۇ.

an *away* game (تەكلىپ مۇسابىقىسى) a game *away* (يىراقتىكى مۇسابىقە)
*inside* information (ئىچكى ئۇچۇر) information *inside* (ئىچى تەرەپتىكى ئۇچۇر)
an *outside* door (تاشقارقى ئىشىك) an *outside* line (چىگرا سىزىقى)
in *after* years (كىيىنكى يىللاردا) the *then* chairman (ئەينى ۋاقىتتىكى رەئىس)

## 19. Else نىڭ ئېنىقلىغۇچىلىق ئىشلىتىلىشى Use of *Else* as a modifier

Else تۆۋەندىكىلەرنى ئارقىدىن ئېنىقلاپ كېلەلەيدۇ:

(a) تۆۋەندىكىلەر بىلەن ئاخىرلاشقان بىرىكمە ئېنىقسىز ئالماشلار ۋە بىرىكمە رەۋىشلەر:

*-body -one -place -thing -where*

<Somebody> *else* must have done it. (بۇ ئىشنى چوقۇم باشقا بىرسى قىلدى.)
<anybody>*else* (باشقا بىرەيلەن) <nothing>*else* (باشقا ھېچنېمە)
<somewhere> *else* (باشقا بىر يەر) <someplace> *else* (باشقا بىر جاي)
<someone> *else* (باشقا بىرەيلەن) <anything> *else* (باشقا ھەرقانداق نەرسە)

(b) سوراق جۈملىدە كەلگەن wh- لىق ئالماشلار ۋە رەۋىشلەر:

<who> *else* would do such a thing? (يەنە كىممۇ شۇنداق بىر ئىشنى قىلار؟)
<Who> *else* did you meet? (سىز يەنە كىمنى ئۇچراتتىڭىز؟)
<What> *else* can we do? (بىز يەنە نېمە قىلالايمىز؟)
<Where> *else* have you been? (سەن يەنە قەيەرلەردە بولدۇڭ؟)
<how> *else* can we meet? (بىز يەنە قانداق كۆرۈشەلەرمىز؟)
<When> *else* can we meet? (بىز يەنە قاچان كۆرۈشەرمىز؟)
Who *else's* fault could it be? (ئۇ يەنە كىمنىڭ خاتالىقى بولۇشى مۇمكىن؟)
Whose *else* fault could it be? (ئۇ يەنە كىمنىڭ خاتالىقى بولۇشى مۇمكىن؟)

(c) بىرلىك مەنىدىكى all (= everything)، much، a great deal، a good deal، a lot ۋە little:

We will take this step only if *all else* fails. (بىز پەقەت باشقىلىرى مەغلۇپ بولغاندىلا بۇ قەدەمنى باسىمىز.)
There is *little / not much / not a great deal / not a good deal else* we can do now.
(ھازىر بىز قىلالايدىغان باشقا جىق ئىش قالماپتۇ.)

## 20. ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولىدىغان رەۋىشلەر Adverbs functions as complement of preposition

ئورۇن ۋە ۋاقىتنى ئىپادىلەيدىغان نۇرغۇن رەۋىشلەر ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولىدۇ. ئورۇن ھالەتلىرىدىن here بىلەن there كۆپرەك ئالدى قوشۇلغۇچى ئېنىقلىغۇچىسى بولىدۇ. مەسىلەن:

Come *over here* ! (بۇ ياققا كەل!)
Do you live *near here* ? (سىز يېقىن ئەتراپتا تۇرامسىز؟)
Yes, I live *over there*. (مەن ئاۋۇ تەرەپتە تۇرىمەن.)
How do we get *out of here*? (بىز بۇ يەردىن قانداق چىقىپ كېتىمىز؟)

*here بىلەن there نى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدىغان باشقا ئالدى قوشۇلغۇچىلار تۆۋەندىكىچە:*

*a long around down from in on round through under up*

*home* مۇ *at*، *(away) from*، *close to*، *near*، *towards* لارنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولالايدۇ، مەسىلەن:

I want to stay *at home* tonight. (مەن بۈگۈن ئاخشام ئۆيدە تۇرىمەن.)

باشقا ئورۇن رەۋىشلىرى پەقەت ئالدى قوشۇلغۇچى *from* بىلەنلا ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

You have got a letter *from abroad*. (سىزنىڭ چەت ئەلدىن كەلگەن بىر پارچە خېتىڭىز بار ئىكەن.)

*from* نىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولىدىغان باشقا رەۋىشلەر تۆۋەندىكىچە:

*behind* *above / below / beneath / underneath* *indoors / outdoors*
*downstairs / upstairs* *inside / outside* *within / without*

دائىم ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ تولۇقلىغۇچىسى رولىنى ئوينايدىغان ۋاقىت رەۋىشلىرى تۆۋەندىكى رەسىمدە كۆرسىتىلدى:




دائىم ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ تولۇقلىغۇچىسى رولىنى ئوينايدىغان ۋاقىت رەۋىشلىرى كۆرسەتمىسى

## 21. ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئېنىقلىغۇچىسى Modifier of noun phrase

ئاز بىر قىسىم كۆچەيتمە رەۋىشلەر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنى ئالدىدىن ئېنىقلايدۇ ھەمدە بۇ جەرياندا چەكلىمە سۆزنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. بۇنداق رەۋىشلەر ئىچىدىكى ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى *quite* بىلەن *rather*:

We had *quite* <a party>. (بىز ئالاھىدە بىر زىياپەتكە قاتناشتۇق.)

They will be here for *quite* <some time>. (ئۇ خېلى بىر مەزگىلگىچە بۇ يەردە تۇرىدۇ.)

It was *rather* <a mess>. (ئۇ ئېنىقكى بىر قالايمىقانچىلىق ئىدى.)

قېلىپلاشمىغان شەكىللەردە *kind of* ۋە sort of بىلەن كېلىدىغان نۇرغۇن قۇرۇلمىلارنى ئۇچراتقىلى بولىدۇ:

This must be {
*a sort of* joke. (ئۇ چوقۇم بىرخىل چاقچاق.) <قېلىپلاشقان شەكلى>
*sort of a* joke. <قېلىپلاشمىغان شەكلى>
*a sort of a* joke. <تېخىمۇ قېلىپلاشمىغان شەكلى>
a joke, *sort of*. <ئەڭ قېلىپلاشمىغان شەكلى>

### 22. سۈپەتلەر بىلەن رەۋىشلەر ئوتتۇرىسىدىكى ماسلىق Correspondence between adjectives and adverbs

سۈپەتلەر بىلەن رەۋىشلەر ئوتتۇرىسىدا، سۈپەتلەردىن ئارقا قوشۇمچىلار ئارقىلىق رەۋىشلەرنى ياساشتىن ئىبارەت مورفولوگىيىلىك مۇناسىۋەتتىن باشقا يەنە سۈپەتلەردىن تەركىب تاپقان قۇرۇلمىلار بىلەن مۇناسىپ رەۋىشلەردىن تەركىب تاپقان قۇرۇلمىلار ئوتتۇرىسىدا ماسلىق مۇناسىۋىتى مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مەسىلەن:

He liked Mary *considerably*. (ئۇ مارىينى خېلىلا ياخشى كۆرەتتى.)
~ He liked Mary *to a considerable extent*. (ئۇ مارىينى يېتەرلىك دەرىجىدە ياخشى كۆرەتتى.)
He spoke to John *sharply*. (ئۇ جونغا كەسكىنلىك بىلەن سۆزلىدى.)
~ He spoke to John *in a sharp manner*. (ئۇ جونغا جىددىي يوسۇندا سۆزلىدى.)
He wrote *frequently*. (ئۇ دائىم خەت يازاتتى.)
~ He wrote *frequent occasions*. (ئۇ پات-پات خەت يازاتتى.)
*Politically*, it is a bad decision. (سىياسىي جەھەتتىن ئۇ بىر يامان قارار.)
~ *From the political point of view*, it is a bad decision. (سىياسىي نۇقتىدىن قارىغاندا ئۇ ...)

يەنە مەنە جەھەتتىن ئۆزگىرىش بولماي، قۇرۇلما جەھەتتىكى ئازراق ئۆزگىرىش بىلەنلا رەۋىش شەكلى ياكى سۈپەت شەكلىنىڭ قايسى بىرى بولسۇن كېلىۋېرىدىغان مىساللارنى ئۇچرىتىشقا بولىدۇ:

*his frequent visits (ئۇنىڭ دائىملىق زىيارىتى)*
~ His visits are *frequent*. (ئۇنىڭ زىيارىتى دائىملىق.)
~ He visits *frequently*. (ئۇ دائىم زىيارەت قىلىپ تۇرىدۇ.)
*her incredible beauty* (ئۇنىڭ ئىشەنگۈسىز گۈزەللىكى)
~ Her beauty is *incredible*. (ئۇنىڭ گۈزەللىكى ئىشەنگۈسىز.)
~ She is *incredibly* beautiful. (ئۇ ئىشەنگۈسىز گۈزەل.)

يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش يەنە نۇرغۇن ئەھۋاللار بولۇپ، رەۋىش شەكلى بىلەن كەلگەن قۇرۇلما مۇناسىپ سۈپەت شەكلى بىلەن كەلگەن قۇرۇلمىنى چۈشىنىش ياكى چۈشەندۈرۈشنىڭ ئاساسى بولالايدۇ:

(a) adjective + noun تەرتىپى مەلۇم جەريان ياكى زامان مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرۈشى مۇمكىن:

a *hard* worker ~ somebody who works *hard* (جاپالىق ئىشلەيدىغان ئىشچى)
an *eventual* loser ~ somebody who will *eventually* lose (ئاخىرقى مەغلۇبىيەتچى)
a *frequent* visitor ~ somebody who visits *frequently* (دائىمىي زىيارەتچى)
a *heavy* eater ~ somebody who eats *heavily* (كۆپ تاماق يېگۈچى)
a *light* sleeper ~ somebody who sleeps *light(ly)* (يېنىك ئۇخلايدىغان كىشى)

بۇنداق سۈپەتلەرنىڭ كۆپىنچىسى بۇخىل ئەھۋاللاردا پەقەت ئېنىقلىغۇچىلىق ئورۇن بىلەنلا چەكلىنىدۇ.

(b) تۆۋەندىكى سۈپەتلەر پەقەت ئېنىقلىغۇچىلىق ئورنىدىلا چەكلىنىپ قالمايدۇ:

He loved her *deeply*. (ئۇ ئۇنى چوڭقۇر سۆيەتتى.)
~ his *deep* love for her (ئۇنىڭ ئۇنىڭغا بولغان چوڭقۇر سۆيگۈسى)
~ His love for her was *deep*. (ئۇنىڭ ئۇنىڭغا بولغان مۇھەببىتى چوڭقۇر.)
She answered *quickly*. (ئۇ تېزلا جاۋاپ قايتۇردى.)
~ her *quick* answer (ئۇنىڭ تېز جاۋابى)
~ Her answer was *quick*. (ئۇنىڭ جاۋابى تېز بولدى.)

(c) سۈپەتلەر كونكرېت ئوبيېكت بىلەن مۇناسىۋەتلىك يوشۇرۇن ئىپادىلەنگەن جەرياننى كۆرسىتىشى مۇمكىن:

a *fast* car [‘a car that can go *fast*’] (تېز سۈرئەتلىك ماشىنا)

a *slow* road ['a road on which one can only drive *slowly*'] (ئاستا سۈرئەتلىك يول)
a *neat* typewriter ['a typewriter which types *neatly*'] (خەتنى رەتلىك ئۇرىدىغان خەت ئۇرۇش ماشىنىسى)

(d) كۆپ قىسىم كۆچەيتمە سۈپەتلەرنىڭ رەۋىشلەر بىلەن چېتىشلىق ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ:
*total* nonsense (پۈتۈنلەي قۇرۇق گەپ) ~ It is *totally* nonsense. (ئۇ پۈتۈنلەي قۇرۇق گەپ.)
a *clear* failure (ئېنىق مەغلۇبىيەت) ~ It is *clearly* a failure. (ئۇ ئېنىقكى بىر مەغلۇبىيەت.)
a *true* scholar (بىر ھەقىقىي ئالىم) ~ He is *truly* a scholar. (ئۇ ھەقىقەتەن بىر ئالىم.)
a *real* idiot (ھەقىقىي ئەخمەق) ~ He is *really* an idiot. (ئۇ ھەقىقەتەن بىر ئەخمەق.)
بۇلارنىڭ كۆپىنچىلىرى بۇنداق ئىشلىتىلىشلەردە پەقەت ئېنىقلىغۇچىلا بولالايدۇ.

(e) نۇرغۇن چەكلىملىك سۈپەتلەرنىڭمۇ رەۋىشلەر بىلەن چېتىشلىقى بارلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:
the *main* reason (ئاساسلىق سەۋەب) ~ The reason were *mainly* that...(سەۋەب ئاساسلىقى...)
the *precise* argument (ئېنىق دەلىل) ~ The argument was *precisely* that... (دەلىل ئېنىقكى...)
~ *The argument was *precise*.

# Comparison of adverbs رەۋىشلەرنى سېلىشتۇرۇش

## 23. رەۋىش ۋە سۈپەتلەرنى سېلىشتۇرۇشتىكى ئوخشاشلىق Similarity in comparison of adverb and adjective

رەۋىشلەرنىمۇ سۈپەتلەرگە ئوخشاش ئۈچ خىل ئۇسۇلدا سېلىشتۇرۇش مۇمكىن، ئۇلار:
(a) يۇقىرى دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش (Comparison in relation to higher degree)
(b) ئوخشاش دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش (Comparison in relation to the same degree)
(c) تۆۋەن دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش (Comparison in relation to a lower degree)

سېلىشتۇرۇشنىڭ بۇ ئۈچ خىل تۈرى تۆۋەندىكىدەك مەنىلەر بىلەن ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ:
(a) يۇقىرى دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش بىر ياكى ئىككى بوغۇملۇق سۆزلەردىكى er- ۋە est- بىلەن ئاخىرلاشقان سۆز ئاخىرىدىكى ئۆزگىرىش شەكلى ئارقىلىق، ئىككى ياكى ئۈچتىن كۆپ بوغۇملۇق سۈپەتلەر ياكى رەۋىشلەردە بولسا more بىلەن most ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ:
Mary dances *beautifully*. (مارىي ئۇسسۇلنى چىرايلىق ئوينايدۇ.)
Mihriban dances *more beautifully than* Mary does. (مېھرىبان ئۇسسۇلنى مارىيدىن چىرايلىقراق ئوينايدۇ.)
Mihriban dances *most beautifully*.

(b) ئوخشاش دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش *as...as* ئارقىلىق، بەزىدە *so...as* بىلەن ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ.
Aigul dances *as beautifully as* Mary does.

(c) تۆۋەن دەرىجىگە سېلىشتۇرۇش less ۋە least ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈلىدۇ.
Alim speaks English *quickly*. (ئالىم ئىنگلىزچىنى تېز سۆزلەيدۇ.)
Ali speaks English *less quickly than* Alim. (ئەلى ئىنگلىز تىلىنى ئالىمدىن ئاستىراق سۆزلەيدۇ.)
Ali speaks English *least quickly* in our class. (ئەلى سىنىپىمىز بويىچە ئىنگلىز تىلىنى ئەڭ ئاستا سۆزلەيدۇ)

يۇقىرى دەرىجىگە سېلىشتۇرۇشقا نىسبەتەن، ئىنگلىز تىلىدىكى كۆپ قىسىم سۈپەتلەر ۋە ئاز بىر قىسىم رەۋىشلەر ئۈچ خىل شەكىلگە، يەنى ئەسلى شەكلى (Absolute form)، سېلىشتۇرما شەكلى (Comparative form) ۋە ئاشۇرما شەكلى (Superlative form) گە ئىگە بولىدۇ. سۈپەت ياكى رەۋىشنىڭ مۇتلەق شەكلى ئادەتتە ئەسلى شەكلى دەپ قارىلىدۇ ھەمدە باشقا شەكىللەرنىڭ ئاساسى دەپ قارىلىدۇ. تۆۋەندىكى جەدۋەلدە بۇ ئۈچ خىل شەكىل كۆرسىتىلدى:

سۈپەت ۋە رەۋىشلەرنى سېلىشتۇرۇش جەدۋىلى:

| | ABSOLUTE | COMPARATIVE | SUPERLATIVE |
|---|---|---|---|
| | | (سۆز ئاخىرىنىڭ ئۆزگىرىشى) | |
| Adjective | *high* | *higher* | *highest* |
| Adverb | *soon* | *sooner* | *soonest* |
| | | (سۆز ئالدىغا قوشۇمچىلارنىڭ قوشۇلۇشى ) | |
| Adjective | *complex* | *more complex* | *most complex* |
| | *difficult* | *less difficult* | *least difficult* |
| Adverb | *comfortably* | *more comfortably* | *most comfortably* |
| | *likely* | *less likely* | *least likely* |

## 24. رەۋىشلەرنى سېلىشتۇرۇش ئۇسۇللىرى Comparison of adverbs

ئاز بىر قىسىم رەۋىشلەرگە نىسبەتەن سۈپەتلەرگە ئوخشاش قائىدىلىك سېلىشتۇرۇش ئۇسۇللىرى ماس كېلىدۇ. سۈپەتلەرگە ئوخشاشلا، بىر قىسىم قائىدىسىز سېلىشتۇرما شەكىللىرىگە ئىگە رەۋىشلەر بولۇپ، بۇلاردىن بەزىلىرىنىڭ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىللىرى بۇ سۆزلەر سۈپەت بولغاندىكى سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجە شەكىللىرى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ:

رەۋىش شەكلى　　　　　　　　　　سۈپەت شەكلى

| | | | |
|---|---|---|---|
| *badly* | *~ worse* | *~ worst* | *(bad ~ worse ~ worst)* |
| *well* | *~ better* | *~ best* | *(good ~ better ~ best)* |
| *little* | *~ less (lesser)* | *~ least* | |
| *far* | *~ further* | *~ furthest* | *(far ~ further ~ furthest)* |
| | *~ farther* | *~ farthest* | *(far ~ farther ~ farthest)* |
| *much* | *~ more* | *~ most* | *(much ~ more ~ most)* |

(a) ***badly*** ***نىڭ سېلىشتۇرما شەكلى سۈپىتىدە worse نى تۇۋەندىكىدەك ئىشلىتىمىز:***

He behaves even ***worse*** than his brother. (ئۇ ئاكىسىغا قارىغاندا تېخىمۇ بەكرەك قىلىقسىزلىق قىلىدۇ.)

need ۋە want بىلەن ئىشلىتىشكە توغرا كەلگەندە، ئامېرىكىدا worse، ئەنگلىيىدە more badly ئىشلىتىلىدۇ:

I really need that job *more badly / worse* than you. (مەن ئۇ خىزمەتكە سەندىن بەكرەك ئېھتىياجلىق)

ئۆلچەمسىز ئىشلىتىلىشلەر، *iller / badder ~ baddest* دەك ئىشلىتىلىشلەرمۇ ئۇچرايدۇ. قېلىپلاشقان ئىنگلىز تىلىدا، ill بىلەن badly مەنىداش كېلىدۇ:

He behaved *ill* towards his parents. (ئۇ ئاتا-ئانىسىغا قوپاللىق قىلدى.)

(b) ***well*** ***ياكى ill غا قوشۇمچىلار ئۇلىنىپ ياسالغاندىكى بېرىكمىلەرنىڭ ئىككىلا خىل دەرىجە شەكىللىرى بولىدۇ:***

| | | |
|---|---|---|
| *Well-behaved* | *~ better behaved* | *~ best-behaved* |
| | *~ more well-behaved* | *~ most well-behaved* |

more well-behaved ~ most well-behaved قا قارىغاندا ~ better-behaved best-behaved بەكرەك قېلىپلاشقان.

(c) ***lesser*** ***بەزىدە تۆۋەنرەك دەرىجىگە سېلىشتۇرۇشتا ئىشلىتىلىدۇ، شۇنداقلا يەنە تۆۋەنرەك دەرىجىگە سېلىشتۇرۇشتا ئىشلىتىلىدىغان شەكلى less well (=worse) مۇ بار:***

*less known* - *less well known* (ئانچە تونۇلمىغان)
He reads *less well* than she does. (ئۇ ئۇنىڭغا قارىغاندا ناچارراق ئوقۇيدۇ.)

بۇنىڭغا ماس يۇقىرى دەرىجىگە سېلىشتۇرىدىغان more well شەكلىدىكى سېلىشتۇرما دەرىجىسى بولمايدۇ، بەلكى ئۇنىڭ ئورنىغا better ئىشلىتىلىدۇ.

(d) far سۈپەت بولغاندىمۇ رەۋىش بولغاندىمۇ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما شەكىللىرى ئوخشاش بولۇپ، ئىككى خىل شەكىلدە بولىدۇ:

*far* { ~ *further* ~ *furthest* (*far ~ further ~ furthest*)
~ *farther* ~ *farthest* (*far ~ farther ~ farthest*) }

(e) سۈپەتلەر بىلەن شەكىلداش رەۋىشلەرمۇ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما شەكىللەرگە ئىگە بولىدۇ. ئۇلار سۈپەتلەرنىڭ ھەجىلەپ يېزىلىشىغا قويۇلغان قائىدىلەرگە بويسۇنىدۇ:

*fast ~ faster ~ fastest* *hard ~ harder ~ hardest* *late ~ later ~ latest*
*long ~ longer ~ longest* *quick ~ quicker ~ quickest* *early ~ earlier ~ earlies*
*quickly ~ more quickly ~ most quickly* **quicklier ~ quickliest*

(f) soon *نىڭ ماس سۈپەت شەكلى يوق، ھەمىشە دائىم سېلىشتۇرما* (sooner) *شەكىلدە ئىشلىتىلىدۇ. ئاشۇرما دەرىجىسى* (soonest) *ئادەتتە ئىنتايىن ئاز ئىشلىتىلىدۇ، كۆپىنچە مۇئەييەن سۈپەتلەرنىڭ ئالدى ئېنىقلىغۇچىسى بولىدۇ:*

The *soonest* available time (ئەڭ بالدۇر پايدىلىنىشقا بولىدىغان ۋاقىت)
Least said, *soonest* mended. (گەپ قانچە ئاز بولسا، ئىش شۇنچە تېز پۈتەر.)

(g) ئوخشاشلا often نىڭمۇ oftener ۋە oftenest دېن ئىبارەت ئاشۇرما ۋە سېلىشتۇرما شەكىللىرى بولىدۇ، بىراق بۇلارنىڭ ئورنىغا more often بىلەن most often كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ.

(h) بەزىدە سۈپەتلەرنىڭ -er بىلەن كەلگەن سېلىشتۇرما دەرىجىسى -ly لىق رەۋىشلەرنىڭ سېلىشتۇرما دەرىجىسى بولالايدۇ:

That is *easier* said than done. [=more easily] (قىلماقتىن دېمەك ئاسانراق.)
Speak *clearer*! [=more clearly] (ئېنىقراق سۆزلە!)

(i) رەۋىشلەرنىڭ سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلىرى تۆۋەندىكى تۇس پېئىللىق تۇراقلىق ئىبارىلەردە كېلىدۇ:

I *had / 'd better* go now. (مەن ياخشىسى ھازىر ماڭاي.)
You *had best* forget all about the whole thing. (سەن ئەڭ ياخشىسى ھەممىنى ئۇنتۇپ كەت.)
I *would/'d sooner* stay at home tonight. (مەن بۈگۈن بالدۇرراق ئۆيدە بولىمەن.)

# 9. ئالدى قوشۇلغۇچلار Prepositios

# ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ سىنتاكسىسلىق رولى

# Syntactic Functions of Prepositional Phrases

## 1. قىسقىچە چۈشەنچە Introduction

ئادەتتىكىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئالدى قوشۇلغۇچىلار – ئىككى شەيئى ئوتتۇرىسىدىكى، يەنى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىدىكى تولۇقلىغۇچى بولىدىغان شەيئى بىلەن جۈملىنىڭ باشقا بىر بۆلىكىدىكى شەيئى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ياردەمچى سۆزلەردىن ئىبارەت.

ئالاھىدە خاراكتېرىدىن قارىغاندا، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى مەلۇم بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسى، -Wh بىلەن باشلانغان ئىسىم خاراكتېرلىك سۆزلەردىن تۈزۈلگەن تارماق جۈملە ياكى -ing بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىم خاراكتېرلىك سۆزلەردىن تۈزۈلگەن تارماق جۈملىلەردىن ئىبارەت بولۇشى مۇمكىن. تۆۋەندە بىز ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرىنىڭ قۇرۇلمىسىنى كۆرۈپ ئۆتىمىز.

| Prepositional Phrase ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرى | | |
|---|---|---|
| Preposition ئالدى قوشۇلغۇچى | Complement تولۇقلىغۇچى | Meanings مەنىسى |
| …on | the table | شىرە ئۈستىدە |
| …from | what he said | ئۇنىڭ ئېيتىشىغا قارىغاندا |
| … by | signing a peace treaty | تىنچلىق كېلىشىمى ئىمزالاش ئارقىلىق |
| …in term of | money | پۇل توغرىسىدا ئېيتقاندا |
| …at variance with | the official reports | ھۆكۈمەت مەلۇماتىدىكى ئوخشىماسلىقتىن قارىغاندا |

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆزبىرىكمىلىرىنىڭ تۆۋەندىكىدەك سىنتاكسىلىق رولى بار:

a) ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدە ئېنىقلىغۇچى بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

The boys *on the bus* are singing. (ئاپتوموبىل ئۈستىدىكى يىگىتلەر ناخشا ئېيتىشىۋاتىدۇ.)

The girl *in the white blouse* is Buvinur. (ئاق كوپتا كىيىۋالغان قىزچاق بولسا بۈۋىنۇر.)

b) ھالەت بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

The boys are singing *on the bus*. (يىگىتلەر ماشىنا ئۈستىدە ناخشا ئېيتىشىۋاتىدۇ.)

*In the afternoon*, we went to Turpan. (چۈشتىن كېيىن بىز تۇرپانغا كەتتۇق.)

*From a personal point of view*, I find this a good solution to the problem.

(ئۆز قارىشىمغا ئاساسەن، مەن بۇنى مەسىلىنى يېشىشنىڭ ياخشى ئۇسۇلى دەپ قارايمەن.)

*In all fairness*, she did try to phone the police.

( ھەققانىيەت نۇقتىسىدىن ئۇ چوقۇم ساقچىغا تېلېفون قىلىشى كېرەكتى.)

*On the other hand*, he made no attempt to help her.

(ئەكسىچە ئۇ ئۇ قىزچاقنى قۇتقۇزىۋېلىشقا ئۇرۇنۇپمۇ قويمىدى.)

c) تولۇقلىغۇچى رولىنى ئۆتەيدۇ. مەسىلەن:

1) پېئىللارنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولۇپ كېلىدۇ، يەنى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق پېئىل بولىدۇ.

We were looking *at his awful paintings*. (بىز ئۇنىڭ قاملاشمىغان رەسىملىرىنى كۆرۈۋاتاتتۇق.)

2) سۈپەتلەرنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولىدۇ.

I am sorry *for his parents*. (مەن ئۇنىڭ ئاتا-ئانىسى ئۈچۈن كەچۈرۈم سورايمەن.)

## 2. ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى The use of Prepositions

ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئادەملەر، نەرسىلەر ۋە ھادىسىلەر ئوتتۇرىسىدىكى مەلۇم مۇناسىۋەتنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان سۆزلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئەمەلىي ئىشلىتىلىشى تۆۋەندىكىچە:

a) ئۇلار ماكاندىكى مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

He lived by himself *in* an old house *on* the edge of the village.

(ئۇ مەھەللىنىڭ چېتىدىكى بىر كونا قورۇدا ئۆزى يالغۇز تۇرىدۇ.)

b) ئۇلار زاماندىكى مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

He stared at the dog *for* a while. (ئۇ ئىتقا بىر ھازا تىكىلىپ قالدى.)

c) ئۇلار يەنە باشقا خىلمۇ خىل مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

*Purpose (مەقسەت):* He ought to have a pet dog *for* company.
(ئۇنىڭدا چوقۇم ھەمراھ بولۇشقا بىر كۈچۈك بولۇشى كېرەك.)

*Possession (ئىگىدارچىلىق):* There is a table in the middle *of* the room.
(ئۆينىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر شىرە بار.)

*Result (نەتىجە):* death *from* hunger (ئاچلىقتىن ئۆلۈش)

## 3. ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن كېلىدىغان قۇرۇلمىلار Pattern with prepositions

a) PREPOSITION + NOUN / PRONOUN شەكلىدىكى قۇرۇلمىلار

ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا مەلۇم بىر ئىسىم، ئالماش ياكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئەگىشىپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

1) ئىسىم ئەگىشىپ كېلىدىغان شەكلى:

Sit on *the chair* (ئورۇندۇقتا ئولتۇرۇش) stay at *house* (ئۆيدە ئولتۇرۇش)

2) ئالماش ئەگىشىپ كېلىدىغان شەكلى:

The dog sat under *it*. (ئۇ ئىت ئۇنىڭ ئاستىدا ئولتۇرغان.)
Your book is on *the desk*. (كىتابىڭىز ئۈستەلنىڭ ئۈستىدە.)

3) ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئەگىشىپ كېلىدىغان شەكلى:

Why do you always do the opposite of *what I tell you to do?*
(سەن نېمىشقا دائىم مەن قىل دېگەننىڭ ئەكسىنى قىلىسەن؟)

b) PREPOSITION + (VERB)ING شەكلىدىكى قۇرۇلمىلار

بەزى ئالدى قوشۇلغۇچىلار پېئىللارنىڭ ing- شەكلى بىلەن قوشۇلۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

The boy responded by *doing* exactly the opposite. (بۇ بالا دەل ئەكسىچە ئىش قىلىش ئارقىلىق جاۋاب قايتۇردى.)
I am no good at *typing*. (مەن خەت ئۇرۇشتا ئانچە ياخشى ئەمەس.)
He went home without *saying* goodnight. (ئۇ خوشمۇ دېمەستىن ئۆيگە قايتىپ كەتتى.)
She is not used to *eating* so much. (ئۇ ئۇنداق كۆپ تاماق يېيىشكە ئادەتلەنمىگەن.)

**ئىزاھ:**

پېئىللارنىڭ ئىنىقسىز شەكلى (V باب پېئىللار) دىكى to بىلەن ئالدى قوشۇلغۇچى بولۇپ كېلىدىغان to نى پەرقلەندۈرۈش ئىنتايىن مۇھىم. سىز to نىڭ قايسىبىر كاتېگورىيىگە تەۋە ئىكەنلىكىنى ئۇنىڭ كەينىگە it نى قويۇپ بېقىش ئارقىلىق پەرقلەندۈرەلىسىڭىز بولىدۇ: ئەگەر يەنىلا مەلۇم مەنە ئىپادىلەپ بىرەلىسە ياكى مۇۋاپىقدەك بىلىنسە، بۇ يەردىكى to چوقۇم بىر ئالدى قوشۇلغۇچىدىن ئىبارەت بولىدۇ. مەسىلەن:

I want to go home (مەن ئۆيگە قايتماقچى)        *I want to it. (خاتا)

بۇ جۈملىدىكى to بولسا پېئىلنىڭ ئەسلى شەكلىنىڭ بىر قىسمىدىن ئىبارەت. ئەگەر بىز بۇ جۈملىدىكى to نىڭ كەينىگە it نى قوشساق، بۇ جۈملىدە خاتالىق كۆرۈلۈپ، ھېچقانداق مەنە ئىپادىلەپ بېرەلمەيدۇ.

I am not used to eating so much. (مەن ئۇنداق كۆپ تاماق يېيىشكە ئادەتلەنمىگەن.)

بۇ جۈملىدىكى to بىر ئالدى قوشۇلغۇچى بولۇپ، ئەگەر بىز to نىڭ كەينىگە it نى قويساق بۇ جۈملىدە ھېچقانداق خاتالىق كۆرۈلمەيدۇ، ھەم يەنىلا مەنە ئىپادىلەپ بېرەلەيدۇ:

I am not used to it. (مەن ئۇنىڭغا ئادەتلەنمىگەن.)

مۇشۇنىڭغا ئوخشاش to ئالدى قوشۇلغۇچى بولىدىغان، ئۇنىڭ كەينىدىن دائىم پېئىللارنىڭ ing- شەكلى ئەگىشىپ كېلىشى زۆرۈر بولىدىغان، باشقا كۆپ ئۇچرايدىغان قۇرۇلمىلار :

To be used (...غا ئادەتلىنىش) + to V-ing …
To be accustomed (... غا ئادەتلىنىش، ماسلىشىش) + to V-ing …
To be reduced (... غا مەجبۇرلاش، ...غا كىچىكلىتىش) + to V-ing …
To look forward (...غا تەقەززا بولۇش) + to V-ing …
To resign oneself (...غا بەل باغلاش، تەييارلىنىش، ئۆزىنى ئاتاش) + to V-ing …
To restrict oneself (...دىن ئۆزىنى تارتىش، ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش) + to V-ing …
To confine oneself (...دىن چەتنىمەسلىك، ئۆزىنى تۇتىۋېلىش، چەكلەش) + to V-ing …

## 4. ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئېنىقلىنىشى Definition of Prepositions

ئىنگلىز تىلى گرامماتىكىسىدا، ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن باشقا سۆز تۈركۈملىرى ئوتتۇرىسىدىكى نۇرغۇن نۇقتىلاردا ئوخشاشلىقلار كۆرۈلىدۇ. بولۇپمۇ،ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن باغلىغۇچىلار ۋە رەۋىشلەر، شۇنداقلا يەنە سۈپەتداش ۋە سۈپەتلەر ئوتتۇرىسىدا ئوخشاشلىقلار كۆرۈلىدۇ. شۇنداق بولغاچقا، ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا ھۆكۈم قىلىش بىرقەدەر قىيىنراق بولىدۇ. بىراق كۈندىلىك تۇرمۇشىمىزدا ئۇچرايدىغان ئاددىي سۆز-ئىبارىلەرنى ئىشلىتىش، ھەرخىل جۈملىلەرنى تۈزۈش، جۈملىلەرنى ئوقۇپ چۈشىنىشتە بولسۇن ياكى ئىنگلىز تىلىدا يېزىقچىلىق، تەرجىمە ياكى باشقا يۇقىرىراق سەۋىيە تەلەپ قىلىدىغان پائالىيەتلىرىمىزدە بولسۇن، بىز چوقۇم ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى باشقا سۆزلەردىن پەرقلەندۈرۈپ ئىشلىتىشىمىزگە توغرا كېلىدۇ. تۆۋەندە بىز ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى باشقا سۆز تۈركۈملىرىدىن پەرقلەندۈرۈشنى مىساللار بىلەن كۆرۈپ ئۆتىمىز.

a) قوشما جۈملىدىكى that بىلەن كېلىدىغان تارماق جۈملىلەر (قىسقارتىپ that-clause دەپ ئالساق بولىدۇ) گە ئالدى قوشۇلغۇچى ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن :

He was surprised *that she noticed him*. (ئۇ ئۇنىڭ ئۆزىگە دىققەت قىلغانلىقىدىن ھەيران قالدى.)
He was surprised **at she noticed him*. (خاتا)

b) پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىدىن تەركىب تاپقان تارماق جۈملىلەر (قىسقارتىپ infinitive-clause دەپ ئالساق بولىدۇ) دە ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن :

He was surprised *to see her*. (ئۇ(ئەر) ئۇ (ئايال) نى كۆرگىنىگە ھەيران قالدى.)
He was surprised **at to see her*. (خاتا)

c) كىشىلىك ئالماشلارنىڭ باش كېلىش شەكلىگە ئالدى قوشۇلغۇچى ئىشلىتىلمەيدۇ. مەسىلەن :

He was surprised **at she*. (خاتا)

گەرچە بىر پۈتۈن قوشما جۈملىدە، that-clause ۋە infinitive-clause نىڭ ئىسىم خاراكتېرلىك رولى بولسىمۇ بىراق ئىنگلىز تىلىدا بۇنداق تارماق جۈملىلەر ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى شەكلىدە كۆرۈلمەيدۇ، يەنى ئالدى قوشۇلغۇچى ئىشلىتىلمەيدۇ. ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ بولۇش ياكى بولماسلىقتىن ئىبارەت تاللاش تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا گەۋدىلىنىدۇ:

He was surprised *that she noticed him*. (ئۇ ئۇنىڭ ئۆزىگە دىققەت قىلغانلىقىدىن ھەيران قالدى.)
He was surprised *to see her*. (ئۇ ئۇنى كۆرۈپ ھەيران قالدى.)
He was surprised *at her*. <prep> (ئۇ ئۇنىڭغا ھەيران قالدى.)

He was surprised *at her attitude*. <prep> (ئۇ ئۇنىڭ پوزىتسىيىسىدىن ھەيران قالدى.)

He was surprised *at what he saw*. <prep> (ئۇ ئۆزى كۆرگەن نەرسىدىن ھەيران قالدى.)

They convinced him *of the need for more troops*. <prep>

(ئۇلار ئۇنى تېخىمۇ كۆپرەك قوشۇننىڭ زۆرۈر بولىدىغانلىقىغا ئىشەندۈردى.)

They convinced him *of how many troops they needed*.

(ئۇلار ئۇنى ئۆزلىرىگە قانچىلىك كۆپ قوشۇننىڭ زۆرۈر بولىدىغانلىقىغا ئىشەندۈردى.)

They convinced him *that they needed more troops*.

(ئۇلار ئۇنى ئۆزلىرىگە تېخىمۇ كۆپرەك قوشۇننىڭ زۆرۈر بولىدىغانلىقىغا ئىشەندۈردى.)

They convinced him **of that they needed more troops*. (خاتا)

They convinced him *to send for more troops*. (ئۇلار ئۇنى تېخىمۇ كۆپ قوشۇن ئەۋەتىشكە كۆندۈردى.)

They convinced him **of to send for more troops*. (خاتا)

يۇقىرىدىكىلەردىن كۆزىتىدىغان بولساق، ئادەتتە that-clause ياكى infinitive-clause نىڭ ئالدىدىكى مەلۇم پېئىل ياكى سۈپەتلەر بىلەن كەلگەن ئالدى قوشۇلغۇچى قىسقارتىۋېتىلىدۇ. تۆۋەندە بىر قىسىم ھەم ئالدى قوشۇلغۇچى ھەم that-clause شەكلىدە ئىشلىتىشكە بولىدىغان پېئىللار ۋە سۈپەتلەر بېرىلدى.

Ask (for)    inform (of)    be good / bad (at)    be sorry (about)    decide (on)
tell (of/about)    be aware (of)    be interested (in)

ئەگەر ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى قىسقارتىۋېتىش مۇمكىن بولماي قالسا، that-clause ياكى infinitive-clause نىڭ ئورنىغا باشقا جۈملە قۇرۇلمىلىرىنى ئىشلەتسەك بولىدۇ. مەسىلەن:

(1) I am looking forward *to the meeting with you*. (مەن سەن بىلەن كۆرۈشۈشكە تەقەززا بولۇۋاتىمەن.)

(2) I am looking forward *to meeting you*. (مەن سەن بىلەن كۆرۈشۈشكە تەقەززا بولۇۋاتىمەن.)

(3) I am looking forward *to what you will you say*. (مەن سېنىڭ نېمە دەيدىغانلىقىڭغا تەقەززابولۇۋاتىمەن.)

(1)- جۈملىدىكى *to the meeting with you* بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسى، (2)- جۈملىدىكى *to meeting you* بىر ing- لىق تارماق جۈملە، (3)- جۈملىدىكى *to what you will you say* بولسا بىر wh-clause (wh- بىلەن باشلانغان سۆزلەردىن تۈزۈلگەن تارماق جۈملە) دىن ئىبارەت. بەزىدە fact كە ئوخشاش ئىسىملار بىلەن كېلىدىغان that-clause دا ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئىشلىتىلىپمۇ قالىدۇ. مەسىلەن:

They convinced him *of the fact that they needed more troops*.

(ئۇلار ئۇنى ئۆزلىرىگە تېخىمۇ كۆپ قوشۇن كېتىدىغانلىقىدەك پاكىتقا ئىشەندۈردى.)

## 5. ئالدى قوشۇلغۇچىلار، باغلىغۇچىلار ۋە پېئىللار Preposition, Conjunctions, and Verbs

ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە باغلىغۇچىلار ھەرئىككىسىنىڭ مۇناسىۋەتلەرنى بىلدۈرۈش ياكى باغلاش رولى بولىدۇ. بىراق گىراماتىكىلىق قۇرۇلما جەھەتتە بىر بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. مەسىلەن:

...the day *when she arrived* (ئۇ يېتىپ كەلگەن كۈنى) [*when* = Conjunction = باغلىغۇچى ]

...the day *of her arrival* (ئۇ يېتىپ كەلگەن كۈنى) [ *of* = Preposition = ئالدى قوشۇلغۇچى]

مۇئەييەن ئەھۋاللاردا، بىرقىسىم ياردەمچى سۆزلەر ھەم ئالدى قوشۇلغۇچى ھەم باغلىغۇچى رولىنى ئوينىيالايدۇ.مەسىلەن:

after, as, before, since, until

...the day *before she arrived* (ئۇ يېتىپ كېلىشتىن ئىلگىرى) [ *before* = Conjunction ]

...the day *before her arrival* (ئۇنىڭ يېتىپ كېلىشىدىن ئىلگىرى) [ *before* = Preposition ]

بىز بۇ مىساللاردىن شۇنى ھېس قىلالايمىزكى، ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ كەينىدىن كېلىدىغىنى ئىسىم خاراكتېرىنى ئالغان تولۇقلىغۇچى بولسا، ماس ھالدىكى باغلىغۇچىنىڭ كەينىدىن كېلىدىغىنى بولسا بېقىندى تارماق جۈملىدىن ئىبارەت بولىدۇ.

**دىققەت:**

ھەم ئالدى قوشۇلغۇچى ھەم باغلىغۇچى بولۇپ كېلەلەيدىغان سۆز after بىلەن پەقەت باغلىغۇچىلا بولالايدىغان when نى ۋە پەقەت ئالدى قوشۇلغۇچىلا بولالايدىغان سۆز by نى پەرقلەندۈرۈپ ئىشلىتىڭ.

تۆۋەندىكى جەدۋەلدە، بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە باغلىغۇچىلارنىڭ كەينىدىن كېلىدىغان قۇرۇلمىلار كۆرسىتىلدى:

| When<br>پەقەت بىر باغلىغۇچى | After<br>باغلىغۇچى ياكى<br>ئالدى قوشۇلغۇچى | By<br>پەقەت بىر<br>ئالدى قوشۇلغۇچى | by/after/when لارنىڭ كەينىدىن<br>كەلگەن بۆلەكنىڭ شەكلى<br>(* بەلگىسى قويۇلغىنى خاتا) |
|---|---|---|---|
| When she spoke<br>ئۇ سۆزلەپ بولغاندا<br>(باغلىغۇچى) | After she spoke<br>ئۇ سۆزلەپ بولغاندىن<br>كېيىن (باغلىغۇچى) | *by she spoke<br>(خاتا) | FINITE CLAUSE<br>چەكلىملىك پېئىللاردىن تۈزۈلگەن تارماق جۈملە |
| When speaking<br>سۆزلەۋاتقاندا<br>(باغلىغۇچى) | After speaking<br>سۆزىدىن كېيىن<br>(ئالدى قوشۇلغۇچى) | By speaking<br>سۆزلەش (سۆز) ئارقىلىق<br>(ئالدى قوشۇلغۇچى) | NONFINITE CLAUSE<br>چەكلىمىسىز پېئىللاردىن تۈزۈلگەن تارماق جۈملە |
| *when her speech<br>(خاتا) | After her speech<br>ئۇنىڭ سۆزىدىن كېيىن<br>(ئالدى قوشۇلغۇچى) | By her speech<br>ئۇنىڭ سۆزى ئارقىلىق<br>(ئالدى قوشۇلغۇچى) | NOUN PHRASE<br>ئىسىم سۆز بىرىكمىسى |

بەزى پېئىللارنىڭ -ing شەكلى ياكى -ed شەكىللىرى بەزىدە چەكلىمىسىز پېئىل شەكىللىرىگە ئوخشاش ياكى ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا ئوخشاش ۋە ياكى باغلىغۇچىغا ئوخشاش رول ئوينىشى مۇمكىن. مەسىلەن:

Considering (...نى نەزەرگە ئالغاندا، ...نى كۆزدە تۇتقاندا)　　given (پەرەز ياكى قىياسنى ئىپادىلەيدۇ)

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رولى:

*Considering his age*, he has made excellent progress in his studies·

Considering his age (=if one considers his age… = in view of his age…)

(ئۇنىڭ يېشىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇ ئۆزىنىڭ تەتقىقاتىدا ناھايىتى ياخشى ئىلگىرىلەشكە ئېرىشتى.)

*Given the present conditions*, I think she’s done rather well· ( if one takes into account…)

(ھازىرقى شارائىتلاردىن قارىغاندا، مېنىڭچە ئۇ خېلىلا ياخشى ئىشلىدى.)

چەكلىمىسىز پېئىل شەكىللىرىگە خاس رولى:

*Considering the conditions in the office*, she thought it wise not to apply for the job·

(when she considered the conditions… )

(ئىشخانىنىڭ شەرت-شارائىتلىرىنى نەزەردە تۇتۇپ، ئۇ بۇ خىزمەتنى ئىلتىماس قىلماسلىقنى ئاقىلانىلىق دەپ ئويلىدى.)

*Given the chance*, I’d do it again· (If I were given the chnce…)

(ئەگەر شۇنداق پۇرسەت بولۇپ قالسا، مەن ئۇ ئىشنى قايتىدىن قىلىشنى خالايتتىم.)

باغلىغۇچىلىق رولى:

*Considering that he is rather young*, his parents always advise him not to go the cinema alone·

(ئۇنى خېلىلا كىچىك دەپ قارىغاچقا، ئاتا-ئانىسى دائىم ئۇنىڭغا يالغۇز كىنوغا بارماسلىق توغرىلىق نەسىھەت قىلىدۇ.)

*Given that this book is printed well*, we can sell the hard-covered edition more quickly·

(بۇ كىتاب ياخشى بېسىلغان بولسىلا، بىز قاتتىق مۇقاۋىلىق نەشرىنى تېخىمۇ تېز ساتالايمىز.)

يۇقىرىدىكىدەك ھەم باغلىغۇچى ھەم ئالدى قوشۇلغۇچى بولۇپ كېلىدىغان ئەھۋاللار يەنە سېلىشتۇرما جۈملە شەكىللىرىدىمۇ كۆرۈلىدۇ. مەسىلەن:

(1) He is bigger *than I am*· (ئۇ مەندىن چوڭ.)

(2) He is bigger *than I*· (ئۇ مەندىن چوڭ.)

(3) He is bigger *than me*· (ئۇ مەندىن چوڭ.)

ئالدى قوشۇلغۇچىغا بېرىلگەن ئېنىقلىمىغا ئاساسەن ھۆكۈم قىلساق، (1)-، (2)- جۈملىدىكى than باغلىغۇچى، (3)-جۈملىدىكى than ئالدى قوشۇلغۇچىدىن ئىبارەت.

## 6. ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە رەۋىشلەر Prepositions and Adverbs

ئالدى قوشۇلغۇچىلار قۇرۇلما جەھەتتىن رەۋىشلەردىن پەرقلىنىدىغان، سۆز مەنىسى جەھەتتىن رەۋىشلەرگە ئوخشىشىپ كېتىدىغان، يەنى ئوخشاش مەنە تۈپى (Semantic field) غا مەنسۇپ بولىدىغان سۆزلەردۇر. تۆۋەندىكى ھەربىر جۈپ جۈملىلەرنى سېلىشتۇرۇپ باقايلى:

She looked *up the hill*. (ئۇ تاغقا قارىدى.) [1]
She looked *up the word*. (ئۇ سۆزنى (لۇغەتتىن ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش قوراللاردىن) ئىزلىدى.) [1a]
She walked *across the street*. (ئۇ يولدىن كېسىپ ئۆتتى.) [2]
She walked *across*. (ئۇ كېسىپ ئۆتتى.) [2a]

[1] -، [2]- جۈملىلەردىكى up بىلەن across ئىككىلىسى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچىسى بار ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىدۇر. [1a]- جۈملىدىكى up بولسا پېئىل سۆزبىرىكمىسى look up with نىڭ رەۋىش تارمىقىدۇر. [2a]- جۈملىدىكى تولۇقلىغۇچىسى قىسقارتىۋېتىلگەن across بولسا ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشتۇر. پېئىل سۆزبىرىكمىسى تەركىبىدىكى رەۋىش تارمىقىنىڭ ئورنىنى ئادەتتە ئالماشتۇرۇشقا بولىدۇ، بىراق ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئورنى نىسپىي مۇقىملىققا ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

She *looked* the word *up*. (= She looked up the word.)
*She *walked* the street *across*. (خاتا)

تۆۋەندىكىدەك ئىبارىلەردە ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن رەۋىشلەر ئوتتۇرىسىدىكى پەرق روشەن بولمايدۇ:

He is *near to* (being) mad. ['nearly'] (ئۇ ساراڭ بولۇپ قالايلا دەپتۇ.)
This seems *next to* impossible. ['almost'] (بۇ مۇمكىن بولمايدىغاندەك قىلىدۇ.)
*Close to* 500 people came. ['almost'] (500 گە يېقىن ئادەم كەلدى.)
She is far *from* (being) weak. ['anything but'] (ئۇ چارچايدىغاندەك ئەمەس.)

ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچى near ۋە بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلاردىن near to ۋە close to ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا قويۇلغان ئۈچ خىل ئۆلچەمنى تولۇق قانائەتلەندۈرىدۇ. ئوخشاش ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ يەنە سۈپەت ۋە رەۋىشلەر بىلەن مەلۇم قۇيۇق باغلىنىشى بار. پەقەت مۇشۇلارلا سېلىشتۇرما ۋە ئاشۇرما دەرىجىلىرى بار بولغان ئالدى قوشۇلغۇچىلاردۇ.

She is sitting (very) *near to* me. (ئۇ ماڭا (ناھايىتى) يېقىن يەردە ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)
She is sitting (quite) *close to* me. (ئۇ ماڭا (بەكلا) يېقىن ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)
She is sitting much *nearer to* me. (ئۇ ماڭا بەكرەك يېقىن ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)
She is sitting much *closer to* me. (ئۇ ماڭا بەكرەك يېقىن ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)
She is sitting *nearest (to)* me. (ئۇ ماڭا ئەڭ يېقىن ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)
She is sitting *next to* me. (ئۇ مېنىڭ يېنىمدا ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)
She is sitting *closest to* me. (ئۇ ماڭا ئەڭ يېقىن ئولتۇرۇۋاتىدۇ.)

تۆۋەندىكىدەك ئەھۋالدا about بىر رەۋىش بولۇپ، جۈملىدە ھالەت رولىنى ئۆتەيدۇ:
She is *about* forty. (ئۇ 40 ياشلار ئۆپچۆرىسىدە.)

ئۇنىڭ بۇخىل رولى ئۇنىڭ جۈملىلەردە قىسقارتىۋېتىلىش، باشقا رەۋىشلەر بىلەن ئالماشتۇرۇۋېتىلىش ياكى ئىركىلمە بولۇش (ئارقىغا قوشۇلۇش) خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بولۇش قاتارلىق ئىمكانىيەتلەر تەرىپىدىن ئايدىڭلىشىپ چىقىدۇ. مەسىلەن:

She is *(about)* forty.
She is *(roughly)* forty.
She is *(approximately)* forty. (ئۇ تەخمىنەن 40 ياشلارغا كىردى.)
She is forty (about).
She is forty *(approximately)*.

## 7. سۈرۈلمە ئالدى قوشۇلغۇچىلار Deferred Prepositions

ئادەتتە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ كەينىدىن چوقۇم ئۇلارنىڭ تولۇقلىغۇچىسى ئەگىشىپ كېلىشى زۆرۈر، بىراق قىسمەن ئەھۋاللاردا ئالدى قوشۇلغۇچىلار سۈرۈلۈپ، تولۇقلىغۇچىسىنىڭ كەينىدە، كۆپىنچە جۈملىنىڭ كەينىدىرەك كېلىدۇ.

ئىنگلىز تىلىدا ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ جۈملىنىڭ ئاخىرىدا كېلىشى سۈرۈلمە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ھەم تۇراقلىقتا ئىگە بولغان بىرخىل ئالاھىدىلىكى بولۇپ، بۇنداق ئەھۋاللاردا ئۇلار ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىللە كېلىدىغان ئىسىم ياكى ئالماشلاردىن ئايرىلغان ھالدا كېلىدۇ. كۆپ ھاللاردا، VERB + PREPOSITION تۈرىدىكى مەلۇم بىر پېئىل سۆز بىرىكمىسى قوشۇلۇپ كېلىدۇ، ھەمدە ئالماش تۆۋەندىكىلەرنىڭ بىرەرسىدىن ئىبارەت بولىدۇ:

(1) A relative Pronoun (مەلۇم بىر مۇناسىۋەت ئالماش): who, which, that or Ø (ھېچنەرسە كەلمەيدۇ)

e·g· I was talking *about* a book + Here is the book =

Here is the book *(that)* I was talking *about*· (مەن گېپىنى قىلىۋاتقان كىتاب مانا بۇ يەردە.)
I have the money *(that)* you asked *for*· (سەن سورىغان پۇل مەندە بار.)
That is something *(that)* I have been wondering *about*·
(ئۇ دەل مەن ئەنسىرەپ كېلىۋاتقان نەرسە.)
She is the girl *(who(m)* I work *with*· (ئۇ مەن بىللە خىزمەت قىلىدىغان قىزچاق.)

(2) An interrogative pronoun (سوئال ئالماش): what?, who?, which (one)?, where?

e·g· He is looking *at* something + what? = *What* is he looking *at*? (ئۇ نېمىگە قاراۋاتىدۇ؟)
*What* were they talking *about*? (ئۇلار نىمە ئىش توغۇرلۇق پاراڭلىشىۋاتقان ئىدى؟)
*Who* did you give it *to*? (سەن ئۇنى كىمگە بەردىڭ؟)
*Where* do you come *from*? (سەن قەيەردىن كەلدىڭ؟)
Tell me **what** you are thinking **about**! (ماڭا نېمە توغرىلىق ئويلىنىۋاتقانلىقىڭىزنى ئېيتىپ بەرسىڭىز!)
Ask him *where* he got it *from*· (ئۇنىڭدىن ئۇنى قەيەردىن ئالغانلىغىنى سوراپ باقسىڭىز.)

**تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا، ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ سۈرۈلۈشى زۆرۈر بولىدۇ:**

(a) ئەسلى دەرىجىدىكى جۈملە تەركىبىدىكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچىغا مەجھۇل دەرىجىدىكى جۈملىنىڭ ئىگىسى ماس كېلىدىغان، ئالدى قوشۇلغۇچىلىق پېئىللارنى تەركىب قىلغان جۈملە قۇرۇلمىلىرىدا؛

Has *the room* been paid *for*? (ئۆينىڭ پۇلى تاپشۇرۇلدىمۇ-يوق؟)

بۇ جۈملىنىڭ ئەسلى دەرىجە قۇرۇلمىسى:

Has Mr·X paid *for the room*? (X ئەپەندى ئۆينىڭ پۇلىنى تاپشۇرۇپ بولدىمۇ؟)

بۇ ئىككىسىنى سېلىشتۇرساق، بىرىنچى جۈملە مەجھۇل دەرىجىدىكى جۈملە بولۇپ، ئىگىسى the room ، بۇ جۈملىدىكى ئالدى قوشۇلغۇچى for ئەسلىدىكى نورمال ئورۇن تەرتىپىدىن جۈملىنىڭ ئاخىرىغا سۈرۈۋېتىلگەن. بىرىنچى جۈملىنىڭ ئىگىسى the room ئىككىنچى جۈملىدە for دىن ئىبارەت بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولۇپ قالغان. ئەگەر بىز بىرىنچى جۈملىدىكى ئالدى قوشۇلغۇچى for نىڭ ئورنىنى سۈرمەستىن تۆۋەندىكىدەك ئېيتساق ئۇ ھالدا جۈملە ھېچقانداق مەنە ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلمەي خاتالىق يۈز بېرىدۇ.

*Has *for the room* been paid? (خاتا)

يەنە بىر قانچە مىسال كۆرۈپ ئۆتەيلى:

He was not paid attention *to*· (ئۇنىڭغا دىققەت قىلىنمىدى.) <مەجھۇل دەرىجە>
No one paid attention *to him*· (ھېچكىم ئۇنىڭغا دىققەت قىلمىدى.) <ئەسلى دەرىجە>
She was sought *after* by all the peace lovers· (ئۇ تىنچلىقپەرۋەر كىشىلەر تەرىپىدىن ئالقىشلاندى.)
The peace lovers sought *after her*· (بارلىق تىنچلىقپەرۋەر كىشىلەر ئۇنىڭغا ئەگەشتى.)

(b) يۇقىرىدىكىدەك ئالاھىدىلىكلەرنى ھازىرلىغان چەكلىمىسىز پېئىللاردىن تەركىب تاپقان تارماق جۈملىلەردە؛

He is impossible to work *with*· (ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئىشلەش مۇمكىن ئەمەس.)

It is impossible to work ***with him***. (ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئىشلەش مۇمكىن ئەمەس.)

(c) يۇقىرىدىكى ئالاھىدىلىكلەرنى ھازىرلىغان ing- لىق تارماق جۈملىلەردە

He is worth listening ***to***. (ئۇنىڭ سۆزى ئاڭلاشقا ئەرزىيدۇ.)

It is worth of listening ***to him***. (ئۇنىڭ سۆزى ئاڭلاشقا ئەرزىيدۇ.)

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولغان سوراق ھەم مۇناسىۋەت ئالماشلارغا نىسبەتەن ئورۇننى سۆرۈش ياكى ساقلاپ قېلىشتا تاللاش مۇمكىنچىلىكى بولىدۇ. بىرقەدەر قېلىپلاشقىنى يەنىلا ئالدى قوشۇلغۇچى تولۇقلىغۇچىسىنىڭ ئالدىدا كېلىش شەكلىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ سۆرۈلۈشى زۆرۈر بولىدىغىنى قېلىپلاشمىغان شەكلىدىن ئىبارەتتۇر. مەسىلەن:

***At which*** house did you leave the car? (سىز ماشىنىڭىزنى قايسى قورۇدا قويۇپ قويدىڭىز؟)

***Which*** house did you leave the car ***at***? (سىز ماشىنىڭىزنى قايسى قورۇدا قويۇپ قويدىڭىز؟)

***Where*** did you leave your car? (ماشىنىڭىزنى قەيەردە قويدىڭىز؟)

The old house ***about which*** I was telling you is empty. (مەن ساڭا گېپىنى قىلىپ بېرىۋاتقان كونا ئۆي بوش.)

The old house ***(which)*** I was telling you ***about*** is empty. (مەن ساڭا گېپىنى قىلىپ بېرىۋاتقان كونا ئۆي بوش.)

ئېغىز تىلىدا بەزىدە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولدۇرغۇچى بولىدىغان سوراق ھەم مۇناسىۋەت ئالماشلارغا نىسبەتەن ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ بۆلەك تاللىنىشچانلىقى مۇمكىن بولماي، سۆرۈلۈپ ئىشلىتىلىشى زۆرۈر بولۇپ قالىدۇ. مەسىلەن:

***What*** did she look ***like***? (ئۇنىڭ چىراي-تۇرقى قانداقراقتى؟)

***What*** I am convinced ***of*** is that the worlds population will grow to an unforeseen extent.

(مەن شۇنىڭغا ئىشىنىمەنكى، دۇنيا نوپۇسى ئادەم ئالدىن كۆرۈۋالالمىغۇدەك دەرىجىدە كۆپىيىپ كېتىدۇ.)

***All*** she could talk ***about*** was her dog. (ئۇ پەقەت ئىتى توغرىلىقلا پاراڭ قىلىپ بېرەلەيدۇ.)

ئادەتتە، ماكاندىكى مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان كۆپ ئىشلىتىلىدىغان قىسقا ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئورنىنىمۇ تاللاشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

He left his coat ***in the car***. (ئۇ چاپىنىنى ماشىنىدا قالدۇرۇپ قويدى.)

That is the car ***in which*** he left his coat. (ئۇ چاپىنىنى قالدۇرۇپ قويغىنى دەل ئاشۇ ماشىنا.)

That is the car ***(that)*** he left his coat ***in***. (ئۇ چاپىنىنى قالدۇرۇپ قويغىنى دەل ئاشۇ ماشىنا.)

He left politics ***because of the election results***. (ئۇ سايلام نەتىجىسى تۈپەيلى سىياسىي سەھنىدىن ئايرىلدى.)

It is the election results ***because of which*** he left politics. (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.)

*It is the election results ***(that)*** he left politics ***because of***. (جۈملە قۇرۇلمىسى خاتا)

The plane was destroyed ***through the pilot's carelessness***.

(ئايروپىلان ھەيدىگۈچىنىڭ بىخەستىلىكى تۈپەيلىدىن ئايروپىلان ۋەيران بولدى.)

It was the pilot's carelessness ***through which*** the plane was destroyed. (ئوخشاش.)

*It was the pilot's carelessness ***(that)*** the plane was destroyed ***through***. <خاتا>

# ئاددىي ۋە بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلار

# Simple and Complex Prepositions

ئىنگلىز تىلىدا ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى ئۇلارنى تەشكىل قىلغان سۆزلەرنىڭ سانىغا ئاساسەن ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلار دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ.

بىرلا سۆزدىن تۈزۈلگەن، at، in ۋە for غا ئوخشاش ئىنگلىز تىلىدا كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار ھېسابلىنىدۇ. باشقا بىردىن ئارتۇق سۆزدىن تەركىب تاپقان ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلار ھېسابلىنىدۇ.

## 8. ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار Simple prepositions

تۆۋەندە بېرىلگەنلىرى كۆپ قوللىنىلىدىغان ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ تىزىملىكى بولۇپ، بۇلارنى تەشكىل قىلغان ئوخشاش بولمىغان ئۇرغۇ شەكىللىرىگە ئاساسەن ئۇلارنى يەنە بىر بوغۇملۇق ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە كۆپ بوغۇملۇق ئالدى قوشۇلغۇچىلار دەپ ئايرىشقا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەرقايسىسىنىڭ مەنىسى ۋە ئىشلىتىلىشلىرى مۇشۇ بابنىڭ كېيىنكى قىسىملىرىدا مىساللار بىلەن بىرلىكتە مۇلاھىزە قىلىنىدۇ.

| بىر بوغۇملۇق ئالدى قوشۇلغۇچىلار Monosyllabic Prep | كۆپ بوغۇملۇق ئالدى قوشۇلغۇچىلار Polysyllabic Prep |
|---|---|
| as at but by down<br>for from in like near (to)<br>of off on out past per<br>pro qua re round sans<br>since than through till<br>to up via with | A'bout a'bove a'cross a'fter a'gainst a'long<br>a'mid(st) a'mong(st) 'anti a'round a'top be'for<br>be'hind be'low be'neath be'side be'sides<br>be'tween be'yond 'circa de'spite 'during<br>ex'cept in'side 'into 'notwith'standing 'onto<br>'opposite out'side 'over 'pace 'pending<br>through'out to'ward(s) 'under 'under'neath<br>un'like un'til u'pon 'versus 'vi-ɑ̀-'vis<br>with'in with'out |

ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى ئۆزلىرىنىڭ ئۇرغۇسىغا ئاساسەن تۆۋەندىكى ئىككى گۇرۇپپىغا بۆلۈشكە بولىدۇ:

(a) تەلەپپۇز قىلغاندا قىسقارتىۋېتىلىدىغان شەكلى يوق بولغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار. مەسىلەن، like، round، since ۋە through قاتارلىق ئالدى قوشۇلغۇچىلار مۇشۇ گۇرۇپپىغا تەۋە بولىدۇ.

What is its shape like? (ئۇنىڭ شەكلى قانداق؟)    It is like a triangle. (ئۇ ئۈچبۇلۇڭغا ئوخشايدۇ.)

(b) قىسقارتىلما شەكلى بار ئالدى قوشۇلغۇچىلار. مەسىلەن، from دەل مۇشۇنداق ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ بىرى بولۇپ، رولىغا ئاساسەن بىز from نىڭ [frɒm، fr∂m، frm] دىن ئىبارەت ئۈچ خىل ئوقۇلۇشىنىڭ مەلۇم بىرىنى تاللاپ تەلەپپۇز قىلساق بولىدۇ.

Where is he *from* [frɒm]? (ئۇ قەيەردىن؟)    He is *from*[fr∂m] Kashkar. (ئۇ قەشقەردىن.)

بىر بوغۇملۇق ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئادەتتىكى ئەھۋاللاردا ئۇرغۇلۇق تەلەپپۇز قىلىنمايدۇ. كۆپ بوغۇملۇق ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئادەتتە ئۇرغۇلۇق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

## 9. بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلار Complex prepositions

بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى يەنە ئىككى ياكى ئۈچ سۆزدىن تۈزۈلگەن ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا ئايرىشقا بولىدۇ. ئىككى سۆزلۈك بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ بىرىنچى سۆزى ئادەتتە (ئاساسەن ئۇرغۇلۇق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) مەلۇم بىر سۈپەت، رەۋىش ياكى باغلىغۇچى، ئىككىنچى سۆزى مەلۇم بىر ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچى بولىدۇ. كۆپىنچە for، from، of، to، with قاتارلىقلار ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

*Except for* Arkin, every body was in favour of the idea. (ئەركىندىن باشقا ھەممەيلەن بۇ پىكىرنى قوللايدۇ.)
We had to leave *because of* the bad weather. (ناچار ھاۋا تۈپەيلىدىن بىز ھەممەيلەن كېتىشكە مەجبۇر بولدۇق.)
I sat *next to* an old lady on the train. (مەن پويىزدا بىر ياشانغان ئايالنىڭ يېنىدا ئولتۇردۇم.)

ئۈچ سۆزلۈك مۇرەككەپ ئالدى قوشۇلغۇچىلار نىڭ ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان شەكلىنىڭ قۇرۇلمىسى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:

PREP1 (بىرىنچى ئالدى قوشۇلغۇچى) + NOUN (ئىسىم) + PREP2 (ئىككىنچى ئالدى قوشۇلغۇچى)

e.g. *In terms of* money, her loss was not small. (پۇلنى نەزەردە تۇتقاندا ئۇنىڭ يوقاتقىنى ئاز ئەمەس.)
How many delegates are *in favour of* this motion? (بۇ پائالىيەتنى قانچىلىك ۋەكىل قوللايدۇ؟)
*In line with* latest trends in fashion, many dress designers have been sacrificing elegance to audacity.

# 9. Prepositions

(ئەڭ يېڭى مودا ئىبارىلەرگە ماسلىشىش ئۈچۈن كىيىم لايىھىلىگۈچىلەر ئىنسان ئەنئەنىسى تەۋەككۈلچىلىكىنىڭ قۇربانى قىلىۋاتىدۇ.)

ئۈچ سۆزلۈك مۇرەككەپ ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ تەركىبىدىكى ئىسىملارنىڭ ئالدىدىن بەزىدە ئېنىق ئارتىكىل ياكى ئېنىقسىز ئارتىكىل قوشۇلۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن:

*In the light of* the election (سايلام نەتىجىسىگە ئاساسلانغاندا...)

*As a result of* the election (سايلام نەتىجىسىگە ئاساسلانغاندا...)

تۆۋەندە كۆپ ئۇچرايدىغان ئىككى سۆزلۈك ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ تىزىملىكى بېرىلدى:

| | |
|---|---|
| 'up against | 'as per |
| 'as for ex'cept for | 'but for |
| a'part from a'way from | a'side from 'as from |
| a'head of 'back of ex'clusive of<br>in'stead of 'off of out'side of<br>'upwards of | 'as of be'cause of de'void fo<br>in'side of irre'spective of 'out of<br>re'gardless of 'void of |
| ac'cording to 'close to 'due to<br>'next to 'owing to pre'paratory to<br>'prior to 'subsequent to 'up to | 'as to 'contrary to 'near(er) (to)<br>'on to ['onto] pre'liminary to 'previous to<br>pur'suant to 'thanks to |
| a'long with | to'gether with |

تۆۋەندە كۆپ ئۇچرايدىغان ئۈچ سۆزلۈك بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ قۇرۇلمىسى بېرىلدى:

IN + NOUN + OF

In aid of　in behalf of　in charge of　in (the) face of　in front of　in lieu of
In place of　in quest of　in search of　in view of　in back of　in case of
In favour of　in the light of　in need of　in (the) process of　in respect of　in spite of
In consequence of

IN + NOUN +WITH

In accordance with　in comparison with　in conformity with　in line with
In common with　in compliance with　in contact with

BY + NOUN + OF

by dint of　by virtue of　by means of　by way of

ON + NOUN + OF

on account of　on behalf of　on (the) ground(s) of　on pain of
on the strength of　on the matter of　on the part of　on top of

باشقا ئالدى قوشۇلغۇچىلاردىن تۈزۈلگەن قۇرۇلمىلار

As far as　at the expense of　for (the) sake　in exchange for
In addition to　with/in respect to　with/in regard to　at variance with
At the hands of　for/from want of　in return for　in relation to
With/in reference to　with exception of

# Prepositional meanings ئالدى قوشۇلغۇچىلىق مەنىلەر

يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئالدى قوشۇلغۇچىلار — جۈملىدە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان بىر شەيئى بىلەن جۈملىنىڭ باشقا بىر بۆلىكى بولىدىغان ئىككىنچى بىر شەيئى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. ئۇلار ئىپادىلەيدىغان ھەرخىل مۇناسىۋەتلەر ئىچىدە، ۋاقىت بىلەن ئورۇننى ئىپادىلەيدىغان ئالدى

قوشۇلغۇچىلار بىر قەدەر كۆپ ئۇچرايدۇ ھەم سانىمۇ بىرقەدەر كۆپ، شۇنداقلا ئۇلارنى سىستېمىلىق چۈشەندۈرۈشمۇ ناھايىتى ئاسان، ئۇسۇل- چارە ۋە سەۋەبنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى چۈشەندۈرۈش بىر قەدەر قىيىن بولسىمۇ، بىراق ئۇلارنى تونۇۋېلىشقا بولىدۇ.

## ماكان مۇناسىۋەتلىرىنى كۆرسىتىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار
## Prepositions denoting spatial relations

كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

| | | | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| Above | across | against | along | among | around | at | behind below | beneath | |
| beside | between | beyond | by down | from | in | in front of | inside | into | |
| near | next to | off | on | onto | opposite | out of | outside | over | past |
| round | through | to | towards | under | underneath up | | | | |

ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى ماكاننى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلەتكەندە، مەيلى ئوبيېكتىپ ياكى سۇبيېكتىپ جەھەتتىن ئويلاشمايلى، ئوخشاش ۋاقىتتا بىز يەنە مۇناسىۋەتلىك شەيئىنىڭ بوشلۇق خۇسۇسىيەتلىرىنىمۇ ئىپادىلەيمىز. تۆۋەندىكى مىسال ئارقىلىق at توغرىلىق مۇلاھىزە قىلىپ باقايلى:

My car is *at* the cottage. (مېنىڭ ماشىنام داچىدا.) [1]

بۇ يەردە at نىڭ ئىشلىتىلىشى «داچىدا» نى ئۆلچەمسىز بوشلۇقتىكى ئورۇن يەنى ماشىنىنىڭ ئورنىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلەيدىغان بىر نۇقتا شەكلىدە تەسۋىرلەپ بېرىدۇ. بۇ نۆل ئۆلچەملىك شەيئى بولىدۇ. بۇنى تۆۋەندىكى مىسالدىكى on بىلەن سېلىشتۇرۇپ باقايلى:

Our cottage is *on* that road. (بىزنىڭ كەپىمىز ئاشۇ يولدا.) [2]

بۇ جۈملىدە يول (road) بىر سىزىق يەنى بىر ئۆلچەملىك شەيئى بولىدۇ. on يەنە تۆۋەندىكىدەك جۈملىلەردە ئورۇننىمۇ ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

There is some ice *on* that road. (ئاۋۇ يولدا ئازراق مۇز بار ئىكەن.) [3]
There is a new roof *on* the cottage. (بۇ داچىنىڭ ئۆگزىسى يېڭىدىن يېپىلغان.) [4]
There are only two beds in the cottage. (داچىدا پەقەت ئىككىلا كارىۋات بار.) [5]

[3]-، [4] - جۈملىلەردە، «يول (road)» ۋە «داچا (cottage)» ئىككى ئۆلچەملىك ئورۇن، يەنى يۈز سۈپىتىدە ئەكس ئېتىدۇ. [5]- جۈملىدە «داچا» ئەمەلىيەتتىكى ھالىتى بويىچە ئۈچ ئۆلچەملىك شەيئى سۈپىتىدە تەسۋىرلەنگەن. in نى يەنە ئىككى ئۆلچەملىك شەيئىلەر بىلەنمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

The cows are in the field. (كالىلار ئېتىزلىقتا.)

تۆۋەندىكى رەسىمدە ماكاندىكى مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ نۆل، بىر، ئىككى ياكى ئۈچ ئۆلچەملىك (بوشلۇقتىكى) شەيئىلەرگە قارىتا ئىشلىتىلىدىغان تىپلىرى كۆرسىتىلدى.

| Destination نىشان | Position ئورۇن | Destination نىشان | Position ئورۇن | |
|---|---|---|---|---|
| to | at | (away) from | away from | Dimension-Type: 0<br>(Dimensionless )<br>ئۆلچەم تىپى: نۆل (ئۆلچەمسىز)<br>Point چېكىت |
| on(to) | on | off | off | Dimension Type: 1 or 2<br>(One or Two-Dimensional)<br>ئۆلچەم تىپى: بىر ياكى ئىككى<br>(بىر ياكى ئىككى ئۆلچەملىك) |
| in(to) | in | out of | out of | Dimension Type: 2 or 3<br>(Two or Three Dimensional)<br>ئۆلچەم تىپى: ئىككى ياكى ئۈچ<br>(ئىككى ياكى ئۈچ ئۆلچەملىك) |

بۇلار ئېنىق ئورۇن ياكى نىشان (مەنزىل) نى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار بولۇپ تۆۋەندە ئۇلارنىڭ ھەرخىل بوشلۇق ئۆلچەملىرىدە قوللىنىلىشى مىساللار بىلەن چۈشەندۈرۈلدى:

| Destination نىشان ( مەنزىل ) | Position ئورۇن |
|---|---|
| Dilxat went to Oxford. (دىلشات ئوكسفوردقا كەتتى.) | Dilxat is at Oxford. (دىلشات ئوكسفوردتا.) |
| Arkin climbed onto the roof. (ئەركىن ئۆگزىگە ياماشتى.) | Arkin is on the roof. (ئەركىن ئۆگزىدە.) |
| Polat dived into the water. (پولات سۇغا سەكرىدى.) | Polat is in the water now. (پولات ھازىر سۇدا.) |

بۇلارنى ئۇيغۇر تىلىدا ماس مەنە ھەم تەلەپپۇز بىلەن ئىپادىلەشتە ئالدى قوشۇلغۇچى تولۇقلىغۇچىسىنىڭ كەينىگە « ...دا، تا، غا، قا، گە، كە» قاتارلىقلارنى مۇۋاپىق يوسۇندا قوشۇپ ئىشلەتسەك بولىدۇ. (پايدىلىنىشقىلا بولىدۇ). تۆۋەندە ھەربىر ئۆلچەم تىپىغا ماس تېخىمۇ كۆپ مىساللار بېرىلدى:

Dimension-Type 0:

at the bus stop (ئاپتوبۇس بېكىتىدە)   at the north pole (شىمالى قۇتۇپتا)   at end of the road (يولنىڭ ئاخىرىدا)

Dimension-Type 1 and 2 :

Line (سىزىق):

on the River Tarim (تارىم دەرياسى بويىدا)   on the boundary (چېگرا سىزىقىدا)   on the coast (دېڭىز قىرغىقىدا)

Surface (يۈز):

on the wall (تامدا)   on the ceiling (تورۇستا)   on my back (دۈمبەمدە)

Dimension-Type 2 and 3:

area (رايون، دائىرە):

in the world (دۇنيادا)   in the village (مەھەللىدە)   in a park (باغچىدا)

Space / Volume ( ھەجىم/بوشلۇق ):

in a box (بىر ساندۇقتا)   in the bathroom (مۇنچىدا)   in the church (چېركاۋدا)

يۇقىرىدىكى مىسال ۋە ئۆلچەملەرگە ئاساسەن يەكۈنلىسەك، at ئادەتتە نۆل ئۆلچەملىك شەيئىلەر (يەنى چېكىت، نۇقتا قاتارلىقلار) شەكلىدە تەسۋىرلىنىدىغان ئوبيېكىتلارغا قارىتا، on ئادەتتە بىر ياكى ئىككى ئۆلچەملىك شەيئىلەر (يەنى سىزىق، يول ياكى يۈز قاتارلىقلار) غا قارىتا ئىشلىتىلىدۇ. In بولسا ئىككى ياكى ئۈچ ئۆلچەملىك شەيئىلەر (ئۆي، مەلۇم رايون قاتارلىقلار) غا قارىتا ئىشلىتىمىز.

مەنبە ياكى ئېنىق بولمىغان ئورۇننى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار: out of ،off ،away from قاتارلىقلار ئىنگلىز تىلىدا ئېنىق نىشان ۋە ئورۇننى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا پاراللېل كېلىدىغان، ئېنىقسىز ئورۇن ياكى نىشاننى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار بولۇپ، ئۇلارنى تۆۋەندىكىدەك مەنىلەردە ئىشلىتىمىز:

John drove (away) from home. (جون ئۆيىدىن ماشىنىلىق چىقىپ كەتتى.)

~ John is away from home.   (جون ئۆيىدىن يىراقتا.)

The book fell off the shelf. ~ The book is off the shelf.(كىتاب ئىشكابتىن چۈشۈپ كەتتى.)

Tom got out of the water. ~ Tom is out of the water.   (توم سۇدىن چىقىپ كەتتى.)

بۇنداق مەنىلەرنى يەنە in ،on ،at قاتارلىقلارنىڭ ئالدىغا not نى قوشۇش ئارقىلىقمۇ ئىپادىلەشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

Away from (not at)   off (not on)   out of (not in)

تۆۋەندە ئورۇننى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ھەرقايسى ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى تېخىمۇ مول مىسال ۋە كۆرسەتمىلىك رەسىملەر ئارقىلىق قويۇلىدۇ.

## at / in / to(ward) / away (from) / by / (a)round / up / down .10

نۇرغۇن ھاللاردا، ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى ھەرىكەتنى ياكى جىملىقنى ئىپادىلەيدىغان پېئىللار بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. تۆۋەندىكى رەسىملىك ئىپادىلەردە ● بەلگىسى مەلۇم بىر ئورۇن ياكى نۇقتىنى ئىپادىلەيدۇ.







ھەرىكەت (movement) :

Move away from the danger. (خەتەردىن يىراقلىشىش)
Ahmet pointed up the road. (ئەخمەت قولى بىلەن يولنى كۆرسەتتى.)
He ran down the road. (ئۇ يولنى بويلاپ يۈگۈرۈپ كەتتى.)
His car went round the corner. (ئۇنىڭ ماشىنىسى دوقمۇشتىن قايرىلىپ كېتىپ قالدى.)

جىملىق (rest) :

Ramziye is living away from her home. (رەمزىيە ئائىلىسىدىن ئايرىلىپ تۇرۇۋاتىدۇ.)
Stay up the ladder (شوتا ئۈستىدە تۇرۇش)
My house is just down the road. (مېنىڭ ئۆيۈم يولنىڭ تۆۋەن تەرىپىدىلا.)
Meet me round the corner. (كوچىنىڭ دوقمۇشىدا كۆرۈشەيلى.)

### at بىلەن in نى پەرقلەندۈرۈپ ئىشلىتىش

At بولسا شەيئىنىڭ قەيەردە ئىكەنلىكىنى ئادەتتىكى ئۇسۇل بىلەن (ماكاننىڭ ئىچىدىمۇ، ئۈستىدىمۇ، ئاستىدىمۇ، كەينىدىمۇ... دېگەنلەرنى ئېنىق كۆرسىتىپ بەرمەستىن) تەسۋىرلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

I am sitting *at* my desk. (مەن ئۈستىلىمدە ئولتۇرۇۋاتىمەن.)
I am *at* home. (مەن ئۆيدە.)
My children are *at* school. (مېنىڭ بالىلىرىم مەكتەپتە.)
My younger sister is *at* the University. (مېنىڭ سىڭلىم ئالىي مەكتەپتە ئوقۇيدۇ.)
We stayed at Herembagh Hotel. (بىز ھەرەمباغ مېھمانخانىسىدا تۇردۇق.)
The answer for this question is at the bottom of the page 65.
(بۇ سوئالنىڭ جاۋابى 65-بەتنىڭ تۆۋەن تەرىپىدە.)

In بولسا on، under، behind قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئېنىق بولىدۇ. مەسىلەن:

I keep my pens *in* my desk. (مەن قەلىمىمنى ئۈستىلىمدە ساقلايمەن.)
You are welcome any time *in* my home. (سىز ئائىلىمىزدە ھەرۋاقىت قارشى ئېلىنىسىز.)

There were some policemen *in* (the) school today. (بۈگۈن مەكتەپتە بىر نەچچە ساقچى بار ئىدى.)
Is there a restaurant *in* the Harembagh hotel? (ھەرەمباغ مېھمانخانىسىدا ئاشخانا بارمۇ؟)

ئادەتتە مەھەللە، بازار، شەھەرلەرنىڭ ئىسمى بىلەن ، بولۇپمۇ arrive دېگەن بۇ پېئىل ئىشلىتىلگەن ھاللاردا، at ياكى in نىڭ قايسى بىرىنى تاللاش بىر قەدەر تەسكە توختايدۇ. كۆپىنچە مۇنداق تاللىسىڭىز بولىدۇ:

ئەگەر بېكەت، ئايرودۇرۇم، پورت قاتارلىقلارنى كۆزدە تۇتساق at نى تاللاپ ئىشلەتسەك بولىدۇ. مەسىلەن:
Arrive *at* London (at the airport) (لوندۇنغا يېتىپ كېلىش (ئايرودورومدا)

ئەگەر چوڭ-كىچىكلىكىنى بىلگىلى بولىدىغان تېررىتورىيىلەر يەنى قىتئە، دۆلەت، ئۆلكە، رايون، شەھەر، ناھىيە، شەھەر رايونى، بازار، مەھەللە قاتارلىق ئورۇنلاردا ئىكەنلىكى كۆزدە تۇتۇلغاندا in نى تاللاپ ئىشلەتسەك بولىدۇ. مەسىلەن:

Continents (قىتئەلەر):
in Asia (ئاسىيادا، ئاسىياغا)　in Europe (ياۋرۇپادا، ياۋرۇپاغا)　in Africa (ئافرىقىدا، ئافرىقىغا)

Countries (دۆلەتلەر):
In Colombia (كولومبىيىدە، كولومبىيىگە)　in Sweden (شۋېتسىيىدە، شۋېتسىيىگە)　in china (جۇڭگودا، جۇڭگوغا)

Provinces, counties, cities: (ئۆلكىلەر، ناھىيەلەر، شەھەرلەر):
In Izmir (ئىزمىردا، ئىزمىرغا)　in Hotan (خوتەندە، خوتەنگە)　in Guma (گۇمىدا، گۇمىغا)
Arrive in London. (in the city) (لوندۇنغا يېتىپ كېلىش (شەھەر ئىچىدە)
Arrive in England (ئەنگلىيىگە يېتىپ كېلىش)
I am in Urumqi. (مەن ھازىر ئۈرۈمچىدە.)

مەكتەپ (school) دېگەن بۇ سۆز بىلەن كېلىدىغان، ئامېرىكا ۋە ئەنگلىيە شىۋىلىرىدە مۇئەييەن پەرقى ئىگە بولغان تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل قۇرۇلمىنى پەرقلەندۈرۈپ ئىشلىتىشكە دىققەت قىلىڭ:

(1) Mr. Kahar is at school. (قاھار مەكتەپتە.)
(2) Mr.Kahar is in school. (قاھار مەكتەپتە.)
(3) Mr.Kahar is in the school. (قاھار مەكتەپتە.)

يۇقىرىدىكى جۈملىلەر قارىماققا مەنىسى ئوخشاشتەك كۆرۈنىدۇ، مەكتەپكە ئوقۇشقا كىرگەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئامېرىكىلىقلار، (2)-جۈملىنى، ئەنگلىيىلىكلەر (1)-جۈملىنى، ئۆيدە ياكى باشقا يەردە ئەمەس، بەلكى مەكتەپتە ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئامېرىكىلىقلار (1)-جۈملىنى، ئەنگلىيىلىكلەر (1)- ياكى (2)-دىن خالىغان بىرىنى، مەكتەپ بىناسىنىڭ ئىچىدە ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەشتە ھەر ئىككى دۆلەت كىشىلىرى (3)-جۈملىنى ئىشلىتىدۇ.

## At بىلەن to نى پەرقلەندۈرۈپ ئىشلىتىش

at ھەرىكەتنىڭ ئاخىرلىشىش نۇقتىسىنى تەسۋىرلەيدۇ، خۇددى بەزى نەرسىلەر ھەرىكەت قىلىۋاتقان ئادەم ياكى نەرسىلەردىن ئايرىلىدىغاندەك كۆرۈنىدۇ. to ئادەم ياكى نەرسە بىلەن مۇساپە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بەزى ئەھۋاللاردا، at ھۇجۇم ياكى ئەدەپسىزلىكنى، to بىرلىكنى ئىپادىلەپمۇ بېرەلەيدۇ:







يۇقىرىدىكى جۈملىلەرنىڭ تەرجىمىسى: (1) ئۇنى ماڭا ئاتما! (2) ئۇنى ماڭا ئېتىپ بەرسەڭ!
(3) «سەن دۆت!» ئۇنىڭغا (ئاچچىق بىلەن) ۋارقىراۋاتىدۇ. (4) «ياخشىمۇسىز!» سالاملىشىۋاتىدۇ.

to point at/to مۇ يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش بولىدۇ. يەنە، to laugh at someone دىكى at قوپاللىقنى، ئەدەپسىزلىكنى ئىپادىلىسە، to shoot at ، to aim at ، to look at دىكى at نىشان ياكى ھەرىكەتنىڭ ئاخىرقى نۇقتىسىنى ئىپادىلەپ بېرەلەيدۇ.




## in front of behind / outside / out of / inside / in(to) / ·11

in ۋە inside نى ھەرىكەت ياكى جىملىقتا قارىتا ئىشلىتىسەك بولىدۇ؛ into بولسا پەقەت ھەرىكەتكە قارىتالا ئىشلىتىلىدۇ. In نى ئادەتتىكىچە تەكىتلىنىدىغان (ئانچە ئېنىق بولمىغان) ئىش-ھەرىكەتلەرگە ئىشلەتسەك، into بىلەن inside نى ئالاھىدىرەك، ئېنىقراق بولغان ئىش-ھەرىكەتلەرگە قارىتا ئىشلەتسەك بولىدۇ، ھەرىكەتنى بەكرەك تەكىتلىمەكچى بولساق into نى، ئورۇننى بەكرەك تەكىتلىمەكچى بولساق inside نى ئىشلەتسەك بولىدۇ.




A in B:    Don't put all your eggs *in* one basket. (ھەممە تۇخۇمنى بىرلا سېۋەتكە سالما!)

A into B: We drove *into* Spain. (بىز ئىسپانىيىگە ماشىنىلىق باردۇق.)

We drove *in* Spain. (بىز ئىسپانىيىدە ماشىنا ھەيدىدۇق.)




A *inside* B: Circle A is *inside* circle B.

(چەمبەر A بولسا چەمبەر B نىڭ ئىچىدە.)

Circle C is partly *inside* and partly outside circle B.

(چەمبەر C نىڭ يېرىمى چەمبەر B نىڭ ئىچىدە، يېرىمى سىرتىدا. )

## under / over ،below / above ·12

بۇ بىر نەچچە جۈپ ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ مەنىسى بەكلا ئوخشىشىپ كېتىدىغان بولۇپ، بەزى ئەھۋاللاردا قايسىبىرىنى ئىشلەتسەك بولىۋېرىدۇ. ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق تۆۋەندىكىچە:

a) Over بىلەن under بىر خىل ۋېرتىكال مۇناسىۋەتنى تەسۋىرلەپ بېرىدۇ.

b) Above بىلەن below بولسا، بىر-بىرىدىن ئېگىز ياكى تۆۋەنرەك ئورۇنغا جايلاشقان ئىككى شەيئىنىڭ ئۆز ئارا مۇناسىۋەتلىك بولغان ئورنىنى تەسۋىرلەپ بېرىدۇ:




بىرىنچى رەسىمدىكى A بىلەن B ئوتتۇرىسىدا بىرخىل ۋېرتىكال مۇناسىۋەت بولۇپ، مەنىسى «B بولسا A نىڭ ئاستىدا.». ئىككىنچى رەسىمدىكى A بىلەن B نىڭ ئوتتۇرىسىدا بىرى يەنە بىرىنىڭ ئۈستىدە بولۇشتەك ۋېرتىكال مۇناسىۋەت

بولماستىن، بەلكى بىرى يەنە بىرىنىڭ ئورنىغا نىسبەتەن تۆۋەنرەك ئورۇنغا جايلاشقانلىقىدىن ئىبارەت يۇقىرى-تۆۋەنلىك مۇناسىۋەت ئەكس ئەتتۈرۈلگەن. جۈملىنىڭ مەنىسى «B قورۇ A قورۇنىڭ تۆۋەن تەرىپىدە.»

يەنە بىر قانچە مىسال كۆرۈپ ئۆتەيلى:




سول تەرەپتىكى رەسىمدە «...كۆۋرۈكنىڭ ئاستىدا» ئىكەنلىكى، ئوتتۇرىدىكى رەسىمدە «A يوپكا تىزدىن ئاشىدۇ» غانلىقى، «B يوپكا تىزدىن ئاشمايدۇ» غانلىقى، ئوڭ تەرەپتىكى رەسىمدە بولسا تېمپېراتۇرىنىڭ ئايرىم-ئايرىم ھالدا «نۆلدىن تۆۋەن ئۈچ سېلسىيە گرادۇس» ياكى «نۆلدىن يۇقىرى ئۈچ سېلسىيە گرادۇس» ئىكەنلىكى ئىپادىلەنگەن.




سولدىكى رەسىمدە، «قۇياش ئۇپۇق سىزىقىدا پېتىپ كېتىۋاتىدۇ» غانلىقى، ئوڭدىكى رەسىمدە بولسا، «X دېڭىز يۈزىدىن ئېگىز، Y دېڭىز يۈزىدىن تۆۋەن» ئىكەنلىكى ئىپادىلەنگەن.







ئۇلارنى يەنە بىر قىسىم تۇراقلىق ئىبارىلەردە ئىشلىتىمىز. بۇنداق ئىبارىلەرنى ئايرىم ئۆگىنىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. مەسىلەن:

under the circumstances (...شارائىتتا)　　under the impression that (شۇنداق تەسىر ئاستىدا)

road under repair (رېمونت قىلىنىۋاتقان يول)　　under $10·00 = less than $ 10·00 (ئون دوللاردىن ئازراق)

قىسمەن ئەھۋاللاردا، below نىڭ ئورنىغا beneath نى ئىشلەتسەك بولىدۇ، بۇ كۆپىنچە تۇراقلىق ئىبارىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

beneath contempt (كەمسىتىش ئاستىدا)　　beneath the road (يول ئاستىدا)

## on / on to / off / across ·13

بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلار ماكان مۇناسىۋەتىدىكى ھەرىكەن ياكى جىملىقنى تەسۋىرلەپ بېرىدۇ.

1) on مەلۇم بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسىنىڭ ئۈستىدە ياكى يۈزىدە ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ، تۆۋەندىكى ئىبارىلەردىكى ئىشلىتىلىشىگە دىققەت قىلىڭ:




a calendar on the wall (تامدىكى كالېندار)
a fly on the ceiling (تورۇستىكى چىۋىن)
the news on page4 (4-بەتتىكى خەۋەر)
a program on the television (تېلېۋىزوردىكى پروگراما)
on the left/right side (سول تەرەپتە ياكى ئوڭ تەرەپتە)
on the one hand (بىر تەرەپتىن...)
on the other hand (يەنە بىر تەرەپتىن...)

2) On to (ئادەتتە ئىككى سۆزدەك ئايرىپ يېزىلىدۇ) نى ئادەتتە ھەرىكەتنىڭ بىر ئورۇندىن ئىككىنچى بىر ئورۇنغا يۆتكىلىشىنى روشەن ياكى كۈچەيتىپ ئىپادىلەپ بېرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

The cat jumped on the table·

بۇ جۈملە « = مۈشۈك ئۈستەل ئۈستىگە سەكرەپ چىقتى » دىگەن مەنىنى بېرىشمۇ ياكى «مۈشۈك ئۈستەل ئۈستىدە سەكرىدى. = › دېگەن مەنىنى بېرىشمۇ مۇمكىن. بۇلاردىن « » نى تېخىمۇ ئېنىق ئىپادىلەش ئۈچۈن، بىز بۇ جۈملىنى onto نى ئىشلىتىپ The cat Jumped onto the table· دەپ ئېيتساق بولىدۇ.

3) off نى مەلۇم نەرسىنىڭ باشقا بىرنەرسە ئۈستىدىن ياكى ئۈنىڭ يۈزىدىن ئايرىلغانلىقىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىمىز. مەسىلەن:

The cat jumped *off* the table· (مۈشۈك ئۈستەلدىن سەكرەپ چۈشۈپ كەتتى.)

4) across نى بىر نەرسىنىڭ ئىككىنچى بىر نەرسىنىڭ يۈزىدىن ياكى ئۈستىدىن كېسىپ ئۆتكەن ھەرىكىتى ياكى ھالىتىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

The cat is going *across* the road· (مۈشۈك يولدىن كېسىپ ئۆتىۋاتىدۇ.)

The post office is across from the hospital. (پوچتىخانا دوختۇرخانىنىڭ قارشى تەرىپىدە.)

## beside / by / next to / near ·14

Near مەنە جەھەتتىن close to (يېقىن) غا ئوخشايدىغان ئەڭ ئاممباب ئالدى قوشۇلغۇچى بولۇپ، ئۇ بىزگە تىلغا ئېلىنىۋاتقان ئادەم ياكى نەرسىلەرنىڭ ئوخشاش بىر سورۇندا ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بېرىدۇ.

Next to بىزگە تىلغا ئېلىنىۋاتقان ئادەم ياكى نەرسىلەرنىڭ مەلۇم بىر ئوخشاش يۆنىلىشتىكى ئورۇندا يانمۇ-يان ياكى قوشنا ھالەتتە تۇرىدىغانلىقىنى ئېيتىپ بېرىدۇ.




رەسىمگە قارىساق، كىتابخانا، قەھۋەخانا بىر-بىرىگە قوشنا، كىنوخانا بولسا ئۇلارنىڭ قارشىسىدا ئىكەنلىكىنى كۆرەلەيمىز. ئۇلارنىڭ ئاشۇنداق يېقىن ھالەتلىرىنى تىلدا ياكى يېزىقتا تۆۋەندىكىدەك بىرقانچە پەرقلىق سۆز-ئىبارىلەرنى ئىشلىتىش ئارقىلىق ئىپادىلىيەلەيمىز:

The cinema is <u>across the road from </u>the café·
The cinema is <u>opposite</u> the café·
(كىنوخانا قەھۋەخانىنىڭ قارشىسىغا جايلاشقان.)

The café is next door to the bookshop·
The café is next to the bookshop· (قەھۋەخانا كىتابخانىنىڭ يېنىدا. = قەھۋەخانا كىنوخانىغا قوشنا.)
All these places are quite near one another· (يۇقىرىقى ئورۇنلارنىڭ ھەممىسى بىر-بىرىگە ناھايىتى يېقىن.)
The street itself is near (=not far from) the town center· (بۇ كوچىنىڭ ئۆزى بازار مەركىزىگە يېقىن.)




A is sitting next to B. | C is sitting near to D. | Come and sit next to me!

(Aبولسا B نىڭ يېنىدا ئولتۇرۇۋاتىدۇ.) | ( C بولسا Dغا يېقىن ئولتۇرۇۋاتىدۇ.) | (كېلىپ يېنىمدا ئولتۇرۇڭ!)

1- رەسمدە دوستانە تەكلىپ ئىپادىلەنگەن. بىز بۇيەردە byياكى beside نى ئىشلەتسەك بولىدۇ.

By بىلەن كېلىدىغان باشقا ئىبارىلەرگىمۇ دىققەت قىلىڭ.

To live by the sea (دېڭىز بويىدا ياشاش)
The road runs right by (or past) our house· (بۇ يول دەل بىزنىڭ قورۇنىڭ يېنىدىنلا ئۆتىدۇ.)

## against ·15

بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى بىرخىل قارشى يۆنىلىشنى، پىكىر، ھېسسىيات، ھەرىكەت قاتارلىق جەھەتلەردىكى قارشىلىقنى ئىپادىلەيدۇ. مەسلەن:




swimming with the current (ئېقىننى بويلاپ ئۈزۈش) | pushing against the wall (تامنى ئىتتىرىش)
swimming against the current (ئېقىنغا قارشى ئۈزۈش) | leaning against the wall (تامغا يۆلىنىپ تۇرۇش)

I am in favor of Organizations like NATO (North Atlantic Treaty Organization), but I am against the use of nuclear weapons and the idea of 'Absolute Security' of some developed countries that have made many people homeless in some developing or undeveloped countries·

(مەن شىمالىي ئاتلانتىك ئوكيان ئەھدى تەشكىلاتىغا ئوخشاش تەشكىلاتلارنى قوللايمەن، بىراق مەن يادرو قوراللىرىنىڭ ئىشلىتىلىشىگە ۋە بىرقىسىم تەرەققىي قىلىۋاتقان ياكى تەرەققىي قىلمىغان ئەل خەلقلىرىنى ئۆي-ماكانسىز قالدۇرۇۋاتقان بەزى تەرەققىي قىلغان ئەللەرنىڭ «مۇتلەق بىخەتەرلىك» ئىدىيىسىگە قارشى.

## among / between ·16

Between : بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى ئىككى ئوبيېكتقا مۇناسىۋەتلىك بولغان مەلۇم شەيئىنىڭ ئورنى ياكى ھەرىكىتىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.

Among: بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى ئىككىدىن ئارتۇق ئوبيېكتقا مۇناسىۋەتلىك بولغان شەيئىلەرنىڭ ئورنى ياكى

ھەرىكەتنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.




Triangle B is situated between A and C.

It exactly half way between them.

(B ئۈچبۇلۇڭ A بىلەن C نىڭ ئوتتۇرىسىدا. ئۇ ئۇلارنىڭ دەل ئوتتۇرىسىدا.)

What is the difference between a boat and a ship? (قېيىق بىلەن پاراخوتنىڭ ئوتتۇرىسىدا نېمە پەرق بار؟)

It is very nice to be among friends. (دوستلار ئارىسىدا بولۇش ناھايىتى كۆڭۈللۈك ئىش.)



**ئەسكەرتىش:** ئادەتتە between دائىم and (ۋە) دېگەن بۇ باغلىغۇچى بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ. Among نىڭ كەينىدىن كېلىدىغان سۆز دائىم كۆپلۈك شەكلىدە بولۇشى كېرەك.

Between نى يەنە A ئوبيېكت B، C ۋە D قاتارلىقلارنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان بولۇپ، ئۇلارنى ئۆزئارا تۆۋەندىكىدەك ئالماشتۇرۇپ ئىپادىلىگەندە بولسا ئىككىدىن ئارتۇق ئوبيېكت ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

[A: between B and C] + [A: B and D] + [A: C and D]

e.g. Hungary lies between Austria, Romania, Czechoslovakia and the Russia.

(ۋېنگرىيە بولسا ئاۋستىرىيە، رومىنىيە، چېخسلوۋاكىيە ۋە روسىيىنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان.)

# زاماندىكى مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار

# Preposition which express relationships in time

ۋاقىت مۇناسىۋەتلىرىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى ئادەتتە تولۇقلىما ياردەمچى سۆز، ئېنىقلىغۇچى ياكى ئېسىم خەۋەر تولۇقلىغۇچىسى شەكلىدە مەيدانغا چىقىدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا ئۇ ئۆزى مەلۇم بىر ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى بولۇپمۇ كېلىدۇ.

بۇ قىسىمدا بىز ۋاقىت مۇناسىۋەتلىرىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلارنى مىساللار بىلەن قوشۇپ كۆرۈپ ئۆتىمىز. ئەڭ مۇھىم ھەم كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

| after | at | before | by | during | for | from | in | on | past |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| since | through(out) | to | towards | until (or till) | within | | | | |

## 17. after / before

تۆۋەندىكى دىئاگراممىدا X بولسا زاماندىكى بىر نۇقتا؛ XY بولسا بىر بۆلۈك ۋاقىت.

before بىلەن after مەلۇم بىر ئىشنىڭ ئالدى- كەينىدىكى ۋاقىت نۇقتىسى ياكى ۋاقىت بۆلىكىنى كۆرسىتىدۇ.




e.g. before the war (ئۇرۇشتىن ئىلگىرى)

after dinner (تاماقتىن كېيىن)

before Thursday (پەيشەنبىدىن ئىلگىرى)

before the game and after it (مۇسابىقىنىڭ ئالدى-كەينىدە) after the weekend (ھەپتە ئاخىرىدىن كېيىن)

ئۇلارنىڭ كەينىدىن پېئىللارنىڭ -ing شەكلى ئەگىشىپ كېلىدۇ.

e.g. Please adjust your dress ***before*** leaving. (يولغا چىقىشتىن ئاۋۋال كىيىمىڭنى تۈزەشتۈرۈۋال.)

After thinking (or having thought) about it for a while, I decided to choose the dark blue suit.

(بىر ھازا ئويلانغاندىن كېيىن، مەن قېنىق كۆك رەڭلىك كاستيۇم-بۇرۇلكىنى ئېلىشنى قارار قىلدىم.)

يۇقىرىدىكىدەك ئەھۋاللاردىن سىرت، باش جۈملە بىلەن بېقىندى جۈملىلەرنى ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن ئەمەس بەلكى باغلىغۇچىلار بىلەن باغلىنىپ كېلىدىغان تۆۋەندىكى قۇرۇلمىنى ئىشلىتىمىز:

CLAUSE + CONJUNCTION + CLAUSE

Have a drink *before you go*. (مېڭىشتىن بۇرۇن ئازراق بىرنەرسە ئىچىۋال.)

We'll go out *after we've had* something to eat. (يەيدىغانغا ئازراق نەرسە ئېلىۋالغاندىن كېيىن بىز سىرتقا چىقىمىز.)

بۇنداق ئالدى قوشۇلغۇچى ئىشلىتىلمەستىن باغلىغۇچى ئىشلىتىشنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئەگەر يۇقىرىدىكىدەك جۈمللەردە ئالدى قوشۇلغۇچى بىلەن كېلىدىغان قۇرۇلمىنى يەنى، PREPOSITION+...ING نى ئىشلىتىپ، before going، after having ياكى after having had دېسەك، ئۇ ھالدا جۈملە بەكلا قېلىپلاشتۇرۇۋېتىلگەندەك ياكى غەلىتە كۆرۈنۈپ قالىدۇ. شۇڭا، ئىككى تارماق جۈملىنى باغلىغۇچى سۆزلەرنى ئىشلىتىپ باغلىساق تېخىمۇ مۇۋاپىق بولىدۇ.

## 18· *since / for / during / by / until*

تۆۋەندىكى كۆرسەتكۈچنى مۇنداق ئوقۇساق ھەم چۈشەنسەك بولىدۇ:

Since a point of time = مەلۇم بىر ۋاقىت نۇقتىسىدىن باشلاپ

يەنى مەلۇم بىر ھەرىكەت Ⓧ تىن باشلىنىۋاتقانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

For a period of time = بىر بۆلۈك ۋاقىتقىچە

يەنى مەلۇم بىر ئىش- ھەرىكەت Ⓧ تە باشلىنىپ Ⓨ دا ئاخىرلىشىۋاتقانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

During a period of time = بىر بۆلۈك ۋاقىتتا، بىراق پۈتكۈل ۋاقىت بۆلىكىدە ئەمەس

يەنى مەلۇم بىر ئىش- ھەرىكەت Ⓧ تىن Ⓨ غىچە بولغان ۋاقىت بۆلىكىدىكى مەلۇم بىر جەرياندا باشلىنىپ، يەنە ئاخىرلىشىپ بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

By a point of time = مەلۇم بىر ۋاقىت نۇقتىسىغىچە، شۇ ۋاقىتتىن كېيىن ئەمەس بەلكى بۇرۇنراق

يەنى مەلۇم بىر ئىش- ھەرىكەتنىڭ Ⓨ ۋاقىتقىچە ياكى ئۇنىڭدىن بۇرۇنراق ئاخىرلىشىپ بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

Until a point of time = مەلۇم بىر ۋاقىت نۇقتىسىغىچە

يەنى مەلۇم بىر ئىش-ھەرىكەتنىڭ دەل Ⓨ ۋاقىتقىچە ياكى دەل Ⓨ ۋاقىتتا ئاخىرلىشىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.




*Since ...*

since 1995 (1995-يىلدىن بېرى)
since breakfast (ناشتىدىن بېرى)
since the beginning of May
(5-ئاينىڭ بېشىدىن باشلاپ)
since the third of May
(5-ئاينىڭ 3-كۈنىدىن باشلاپ)

*For ...*

for a week (بىر ھەپتىگىچە)
for several years
(بىرنەچچە يىلغىچە)
for a long time (ئۇزاق ۋاقىتقىچە)
for ages (ئۇزاق ۋاقىتقىچە)
for the last three weeks
(ئاخىرقى ئۈچ ھەپتىگىچە)

*During ...*

during the concert (مۇزىكا كېچىلىكى داۋامىدا)  during August (ئاۋغۇستتا)
during my stay in France (مەن فرانسىيەدە تۇرغان مەزگىلمدە)  during the night (كېچىچە)

**by ...:** ئەگەر ھازىرقى ۋاقىت ئەتىگەن سائەت سەككىز، ئورنىمىز قەشقەر، قەشقەردىن ئاتۇشقا بېرىش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتنى قاتناش ئەھۋالغا ئاساسەن 1-2 سائەت دەپ قارىساق، ئۇ ھالدا By نى ئىشلىتىپ تۆۋەندىكىدەك جۈمللەرنى تۈزۈشكە بولىدۇ:

If we leave now we should be in Atush by nine if the roads are quiet·
(ئەگەر بىز هازىر يولغا چىقساق هەمدە يول بىخەتەر بولسا بىز چوقۇم سائەت توققۇزغىچە ئاتۇشقا بېرىپ بولىمىز.)

If we leave now we should be in Atush by nine thirty if there is not too much traffic·
(ئەگەر بىز هازىر يولغا چىقساق هەمدە يولدا قاتناش قىستاڭ بولمىسا، بىز چوقۇم سائەت توققۇز يېرىمغىچە ئاتۇشقا بېرىپ بولىمىز.)

If we leave now we should be in Atush by ten o'clock at the latest·
(ئەگەر بىز هازىر يولغا چىقساق ئاتۇشقا ئەڭ كېچىككەندىمۇ سائەت ئونغىچە چوقۇم يېتىپ بېرىپ بولىمىز.)

ئەگەر بىز By نىڭ ئورنىغا at نى ئىشلەتسەك:

If we leave now we should be in Atush at ten o'clock·
(ئەگەر هازىر يولغا چىقساق سائەت ئوندا چوقۇم ئاتۇشقا بېرىپ بولىمىز.)

بۇ جۈملە يۇقىرىدىكى جۈملىلەردىن ئازراق پەرقلىنىدۇ. چۈنكى بۇيەردە تىلغا ئېلىنىۋاتقىنى سەپەر ئۈچۈن كېتىدىغان بىر بۆلۈك ۋاقىت بولماستىن، بەلكى سەپەرنىڭ باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىشنى ئىپادىلەيدىغان مەلۇم بىر ۋاقىت نۇقتىسى.

<u>until ...</u>

until Friday (جۈمە كۈنىگىچە) until the end of the lesson (دەرسنىڭ ئاخىرىغىچە)
We're staying here *until Friday*· (بىز بۇ يەردە جۈمە كۈنىگىچە تۇرىمىز.)
He is not coming *until Friday*· (ئۇ جۈمە كۈنىگىچە كەلمەيدۇ.)

since بىلەن until نى باغلىغۇچى سۆزلەر قاتارىدا ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ.

e·g· we've had nothing but trouble ever *since she arrived*·
(ئۇ كەلگەندىن بېرى بىز ئاۋارىچىلىقتىن ئۆزگە هېچنىمىگە ئېرىشەلمەي كېلىۋاتىمىز.)

Don't hurry· I'll wait *until you have finished*· (ئالدىرىما. مەن سەن تۈگىتىپ بولغىچە ساقلايمەن.)

during نى پەقەت بىر ئالدى قوشۇلغۇچى ئورنىدىلا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. بۇنىڭغا ماس هالدىكى باغلىغۇچى while بولۇپ، During غا ماس لېكسىكىلىق مەنىدە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

e·g· I fell asleep during the concert· (مەن تىياتىر ۋاقتىدا ئۇخلاپ قاپتىمەن.)
I fell asleep while the concert was going on· (مەن تىياتىر قويۇلۇۋاتقان ۋاقىتتا ئۇخلاپ قاپتىمەن)

## *in / at / on / past / to / from / between* ·19

بۇلاردىن at كۈپىنچە سائەت، مىنۇت ۋە ئۇنىڭدىن كىچىكرەك ۋاقىتلارنى، on كۈن ياكى چېسلا قاتارلىق ۋاقىتلارنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. in بولسا ئاي، پەسىل، يىل ۋە ئەسىر قاتارلىق نىسبەتەن ئۇزۇنراق بولغان ۋاقىتنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ.

At point of time (مەلۇم ۋاقىت نۇقتىسى)
ON A DAY OR A DATE (مەلۇم كۈن ياكى چېسلادا)
IN PERIOD OF TIME (مەلۇم بىر بۆلەك ۋاقىت ئىچىدە)

Examples:

At at ten o,clock (سائەت 10 دا) at midnight (يېرىم كېچىدە)
at eastwer (تىرىلىش بايرىمىدا) at Christmas (روژدېستىۋا بايرىمىدا)
at night (كەچتە) at the weekend (هەپتە ئاخىرىدا) at preasent (هازىرنىڭ ئۆزىدە)

On on Monday (يەكشەنبە كۈنى) on Mondays (يەكشەنبە كۈنلىرى)
on Tuesday morning (سەيشەنبە كۈنى ئەتىگەندە) on Saturday evening (شەنبە كۈنى كەچتە)
on Wednesday afternoon (چاھارشەنبە چۈشتىن كېيىن) on holiday (دەم ئېلىش كۈنىدە)
on the first day of the month (ئاينىڭ بېشىدا) on Christmas day (روژدېستىۋا بايرىمى كۈنىدە)
on my birthday (مېنىڭ تۇغۇلغان كۈنۈمدە)

In in 1995 (1995-يىلى) in July (ئىيۇلدا) in the first three months (بېشىدىكى ئۈچ ئايدا)
In the last three months (ئاخىرقى ئۈچ ئايدا) in the next three months (كېلەركى ئۈچ ئايدا)
In the past (ئىلگىرى) in the future (كەلگۈسىدە) in our lifetime (پۈتكۈل ئۆمرىمىزدە)
In the twentieth century (20-ئەسىردە)

# 9. Prepositions

in يۇقىرىدىكىدەك ئىبارىلەردە during بىلەن ئوخشاش مەنىدە بولۇپ، ئۇنى يەنە not more than (كۆپ ئەمەس) دېگەن مەنىدە ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ. مەسىلەن:

I'll be back in a minute. (مەن بىر مىنۇتتا قالمايلا قايتىپ كېلىمەن)
I'll be with you in just a moment. (مەن ئۇزاققا قالمايلا سەن بىلەن بىللە بولىمەن)
Can you come back in an hour (hour's time)? (سەن بىر سائەت (ۋاقىت) كە قالمايلا قايتىپ كېلەلەمسەن؟)

بۇنداق ئىبارىلەردە in نىڭ تېخىمۇ قېلىپلاشقان شەكلى within نى ئىشلىتىشكە مۇۋاپىق بولىدۇ. بۇنداق بولغاندا، تېخىمۇ ئېنىقراق بولىدۇ. مەسىلەن:

The goods must be paid for within thirty days. (تاۋارلارنىڭ پۇلى چوقۇم 30كۈن ئىچىدە تۆلىنىپ بولۇشى كېرەك.)

**ئىزاھ:**

يۇقىرىدىكى ئۈچ ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ ھەممىسى time بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بىراق مەنىسى ئوخشاش بولمايدۇ.

On time (ۋاقتىدا): try to arrive on time = be punctual, come when you should come. (ۋاقتىدا كېلىش)
In time (دەرھال، بەك كېچىكمەي): If you hurry, you should be (just) in time to catch the train = you will not be able to late. (ئەگەر سەن ئالدىرىساڭ، دەرھال پويىزغا ئۈلگۈرۈشۈڭ كېرەك. = كېچىكسەڭ بولمايدۇ.)
At the time (ئۇچاغدا) : Buvinur called, I was having dinner at the time. = at the moment when she called. (بۇۋىنۇر ماڭا تېلېفون قىلدى، ئۇ چاغدا مەن كەچلىك تاماق يەۋاتاتتىم.)
At one time (ئىلگىرى، بۇرۇن): At one time we were good friends. (بىر چاغلاردا بىز ياخشى دوستلاردىن ئىدۇق.)
= There was a time when this was true. (بۇ ھەقىقەت بولغان شۇنداق بىر ۋاقىتلار بولغان.)
At times (بەزىدە): He comes here with some food at times. (ئۇ بەزىدە بۇ يەرگە ئازراق يېمەكلىك بىلەن كېلىپ قالىدۇ.)




TO / FROM / PAST

to، from، past لار مەلۇم بىر ۋاقىت نۇقتىسىدا يۈز بېرىدىغان ياكى شۇ نۇقتىدىن باشلىنىدىغان ئىش-ھەرىكەتنى ئىپادىلەيدۇ.

BETWEEN

between بولسا مەلۇم ئىش-ھەرىكەتنىڭ ئىككى ۋاقىت نۇقتىسى ئارىسىدا يۈز بېرىدىغانلىقىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ.

past نى ۋاقىتنى ئىپادىلەشتە ئىشلەتكەندە، مىنۇت ئالدىدا، سائەت كەينىدە يېزىلىدۇ. ھەمدە سائەتنىڭ X تىن Y مىنۇت ئۆتكەنلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. مەسىلەن:

3:05= 5 past 3 (ئۈچتىن بەش مىنۇت ئۆتتى)   4:10 = 10 past 4 (تۆتتىن 10 مىنۇت ئۆتتى)
4:15 = A quarter past past 4 (تۆتتىن چارەك ئۆتتى)   6:30 = hafl past 6 (ئالتە يېرىم بولدى)

يەنە باشقا سانلار بىلەن بىرلىكتە minute نى قېتىپ ئىشلەتسەك بولىدۇ:

5:26 = twenty six minutes past five (بەشتىن 26 مىنۇت ئۆتتى)

to نى ۋاقىت ئىپادىلەشتە ئىشلەتكەندە، ئوخشاشلا مىنۇت ئالدىدا، سائەت كەينىدە يېزىلىدۇ. ھەمدە سائەتنىڭ X كە Y مىنۇت قالغانلىقىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. مەسىلەن:

11:35 = 25 to 12= twenty five to twelve (سائەت 12گە 25 مىنۇت قالدى.)
8:45 = a quarter to 9 = fifteen to nine (توققۇزغا چارەك سائەت (15 مىنۇت) قالدى)
10:30 = half to eleven = half past ten (11 گە يېرىم سائەت قالدى = ئون يېرىم بولدى)

From …to… مەلۇم بىر ۋاقىتتىن يەنە بىر ۋاقىتقىچە بولغان بىر بۆلەك ۋاقىتنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.

From July to September (ئىيۇلدىن سېنتەبىرگىچە)
From this week to next week (مۇشۇ ھەپتىدىن كېلەر ھەپتىگىچە)

From now to the end of the month (ھازىردىن باشلاپ ئاينىڭ ئاخىرىغىچە)

between ... and ئىككى ۋاقت نۇقتىسى ئوتتۇرىسىدىكى ۋاقتنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

Between July and september (ئىيۇل بىلەن سېنتەبىر ئارىلىقىدا)

Between now and the end of the month (ھازىردىن ئاي ئاخىرىغىچە بولغان ئارىلىقتا)

ئىزاھ:

From بىلەن كېلىدىغان كۆپ قوللىنىلىدىغان ئىبارىلەر قۇرۇلمىلىرى:

From the time (مۇشۇ ۋاقىتتىن ...) + clause (تارماق جۈملە) ...

From the moment (موشۇ پەيتتىن...) + clause (تارماق جۈملە) ...

From the minute (موشۇ مىنۇتتىن...) + clause (تارماق جۈملە) ...

Example: From the moment I saw you, I knew that you were the only one for me.

(مەن سىنى كۆرگەن شۇ پەيتتىن باشلاپ سىنىڭ پەقەت مەن ئۈچۈنلا يارىتىلغانلىقىڭنى بىلگەن ئىدىم.)

# باشقا مۇناسىۋەتلەرنى ئىپادىلەيدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار

# Prepositions denoting other relations

## 20. ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار Simple prepositions

ماكان ۋە زامان مۇناسىۋەتلىرىدىن باشقا مۇناسىۋەتلەرنىمۇ ئىپادىلىيەلەيدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلاردىن تۆۋەندىكى ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار بار:

| about | against | at | besides | by | but | despite | expect | for from |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| in | like | of | on | out of | than | to | unlike | with without |

تۆۋەندە بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى كۆرسىتىلدى.

(a) بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ بەزىلىرى سۈپەتلەر بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

afraid of (قورققان، قورقىدىغان) different from (...دىن پەرقلىق)

angry with (...دىن رەنجىگەن) amazed at (... غا ھەيران بولغان)

(b) بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ بەزىلىرى ئىسىملار بىلەن بىرلىكتە تۇراقلىق ئىبارىلەرنى ياسايدۇ:

by heart (يادقا، يادىغا ئېلىپ) from memory (خاتىرىسىگە تايىنىپ)

on leave (دەم ئېلىشتا، سىرتتا) without fail (مەغلۇبىيەتسىز)

(c) بۇ ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ بەزىلىرى پېئىللار بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ:

depend on (... غا تايىنىش) go without (يالغۇز مېڭىش) wait for (ساقلاش)

prevent from (... دىن ساقلاش، قوغداش، توسۇش)

‹بۇنداق ئىبارىلەرنىڭ كۆپ ئۇچرايدىغانلىرىنىڭ تولۇقى مۇشۇ بابنىڭ ئاخىرىدا بېرىلدى.›

(d) ئۇلار خىلمۇ خىل مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ:

**About** = توغرىسىدا، ئائىت، يېقىن، يېقىنلا يەردە، ئەتراپىدا، پات ئارىدا، ھەممە يەردە، ھەممە يەرگە

(1) تېمىلارنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

a book about insects (ھاشارەتلەر توغرىسىدىكى كىتاب)

(2) كىشىلەرنىڭ شەيئىلەر توغرىسىدىكى ھېسسىياتى، ئوي پىكرى ۋە كەيپىياتىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىلىدۇ:

She is worried about her exams. (ئۇ ئىمتىھاندىن ئەنسىرەۋاتىدۇ.)

Tell us about your holiday. (دەم ئېلىشىڭ توغرىلىق سۆزلەپ بەرگىن.)

(3) كىشلەر ھەرىكىتىنىڭ زامان ۋە ماكاندىكى تەخمىن ئورنى ياكى ۋاقتىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

She walked about the town to find her little boy.

(ئۇ ئوغلىنى تېپىش ئۈچۈن شەھەردە ئۇياق-بۇياقلارغا قاتىرىدى.)

The news traveled about the country. (بۇ خەۋەر مەملىكەتنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا تاراپ كەتتى.)

You can find him in his new house about here.

(سەن ئۇنى يېقىن ئەتراپتىكى يېڭى ئۆيىدىن تاپالايسەن.)

We will meet if you can go to the beach about four p.m.

(ئەگەر سەن چۈشتىن كېيىن سائەت تۆتلەردە دېڭىز بويىغا بارالىساڭ، بىز كۆرۈشىمىز.)

I saw him as I was about to get on the bus. (مەن ماشىنىغا چىقاي دەپ تۇرغاندا ئۇنى كۆرۈپ قالدىم.)

**Against** (= قارشى، قارىمۇ قارشى، ئالدىنى ئالدىغان، سوقۇلغان، ئۇرۇلغان) بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى قارشىلىق مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ:

I am against the idea. (مەن بۇنداق پىكىرگە قارشى.)

I am against your oponion about this problem. (مەن سىنىڭ بۇ مەسىلىگە بولغان قارىشىڭغا قوشۇلمايمەن.)

Some residents voted against the proposal. (بەزى پۇقرالار بۇ پىلانغا قارشى بېلەت تاشلىدى.)

Our school's football team played against the team of Kashkar Normal Institute.

(بىزنىڭ مەكتىپىمىز نىڭ پۇتبول كوماندىسى قەشقەر پېداگوگىكا ئىنستىتۇتى كوماندىسى بىلەن رىقابەتلەشتى.)

I must give an injection against flu. (مەن سىزگە يۇقۇملۇق زۇكامغا قارشى ئوكۇل ئۇرمىسام بولمايدۇ.)

**At** (دە، تە، دا، تا، تە، ... جەھەتتە)

(1) بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى كۆپىنچە ھېسسىيات جەھەتتىكى ئىنكاسنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىلىدۇ:

I am amazed at your suggestion. (مەن سىنىڭ كۆرسەتمەڭدىن ئەجەبلىنىۋاتىمەن.)

At my request, he has resigned from the company. (ئۇ مېنىڭ تەلىپىم تۈپەيلى شىركەتتىن ئىستىپا سورىدى.)

(2) ئىقتىدارنىڭ يۇقىرى-تۆۋەنلىكىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىشتە ئىشلىتىلىدۇ:

good at chess (شاھماتتا ئۇستا)  expert at football (پۇتبولدا ياخشى)

good at english (ئىنگلىز تىلىدا ياخشى)  bad at remembering (ئەسكە ئېلىشى ناچار)

(3) ھەرىكەتتىكى نەرسىلەرنىڭ سۈرئىتى، تېزلىكىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

We can reach the distance by five a.m if we drive *at 70 kilometrs per hour*.

(ئەگەر بىز سائىتىگە 70 كىلومېتىر تېزلىك بىلەن ماڭساق، ئەتىگەن سائەت بەشكىچە مەنزىلگە يېتەلەيمىز.)

(4) تاۋارلارنىڭ باھاسىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ:

We bought five Video Compact discs at $2 each.

(بىز ھەربىرىنى ئىككى دوللاردىن بەش دانە سىنئالغۇ پلاستىنكىسى سېتىۋالدۇق.)

**Besides** (... دىن تاشقىرى، ...لا قالماستىن، ... دىن باشقا)

بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى apart from ياكى in addition to بىلەن ئوخشاش مەنە ئىپادىلەيدۇ.

I knew you have money, but do you have anything else?

(مەن سەندە پۇل بارلىقىنى بىلىمەن، بىراق سەندە باشقا يەنە نېمە بار؟)

بىز بۇ جۈملىنى besides نى ئىشلىتىپ تۆۋەندىكىدەك ئاددىيلاشتۇرۇپ ئېيتساق بولىدۇ:

Do you have anything else besides money? (سەندە پۇلدىن باشقا نەرسىمۇ بارمۇ؟)

**But = except** ( ... دىن سىرت، ... دىن باشقا)

But باغلىغۇچى بولۇپ ئىككى تارماق جۈملىنى باغلاپ قوشما جۈملىگە ئايلاندۇرۇپلا قالماستىن، بەلكى يەنە ئالدى

قوشۇلغۇچى بولۇپ تۆۋەندىكىدەك ئىشلىتىلىدۇ، مەنىسى except بىلەن ئوخشاش بولىدۇ
I would like to do nothing but reading.(مېنىڭ كىتاب ئوقۇشتىن باشقا ھېچقانداق ئىشقا رايىم يوق.)

بۇنىڭ بىرىكمە شەكلى but for ئادەتتە كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:
If it had not been for me, you would all have been killed.
(ئەگەر مەن بولمىسام، سىلەر ھەممىڭلار ئۆلتۈرۈلگەن بولاتتىڭلار.)

بۇ جۈملىنى بىز but for نى ئىشلىتىپ مۇنداق ئاددىيلاشتۇرۇپ ئېيتساق بولىدۇ.
But for me, you would all have been killed. (مەن بولمىسام سىلەر ھەممىڭلار ئۆلتۈرۈلگەن بولاتتىڭلار.)

*By* : (بىلەن، ئارقىلىق، يېنىدا، بويلاپ، كېچىكمەي، ... ئەھۋالدا...، ۋاقتىتا، تەرىپىدىن)

(1) مەلۇم بىر ئىشنى قىلىشتا ئىشلىتىدىغان ئەسۋاب ياكى ئۇسۇلنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:
Go by car (ماشىنا بىلەن)
He entered by the window and left by the side door.(ئۇ دېرىزىدىن كىرىپ، يان ئىشىكتىن چىقىپ كەتتى.)
We got the car started by pushing it down the road.
(بىز ماشىنىنى يولنىڭ تۆۋەن تەرىپىگە ئىتتىرىش ئارقىلىق ئوت ئالدۇردۇق.)

(2) ئىجادىيەتچىنى كۆرسىتىشتە ئىشلىتىلىدۇ، مەسىلەن:
A novel by Mr. Zordun Sabir = a novel which was written by Mr. Zordun Sabir.
(زوردۇن سابىر ئەپەندى يازغان بىر پارچە رومان)
A painting by Mr. Hazy Amet = a painting which was done by Mr. Hazy Amet
(غازى ئەمەت ئەپەندى سىزغان بىر پارچە رەسىم)

ئەگەر بىز by نىڭ ئورنىغا of نى ئىشلەتسەك، يۇقىرىدىكىلەرنى مۇنداق ئىپادىلەيمىز:
One of Mr. Hazy Amet's paintings = a painting of Mr. Hazy Amet's
(غازى ئەمەت ئەپەندىنىڭ بىر پارچە رەسىمى)

*Despite...*
بۇ in spite of بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ، بىراق ئۇنىڭغا قارىغاندا ئازراق ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:
Despite their political differences, the two countries do a lot of trade with each other.
(سىياسىي تۈزۈملىرىنىڭ ئوخشىماسلىقىغا قارىماستىن، بۇ ئىككى دۆلەت ناھايىتى كۆپ سودا ئالاقىسى قىلىشىدۇ.)

*Except...*
بۇ but قا ئوخشاش بولۇپ، but قا قارىغاندا كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ.
She said hello to everyone except me. (ئۇ مەندىن باشقا ھەممەيلەندىن ئەھۋال سورىدى.)

<u>*For...*</u>
(1) مەقسەت ياكى سەۋەبنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. مەسىلەن:
I only did it for the money. (مەن ئۇ ئىشنى پەقەت پۇل ئۈچۈنلا قىلدىم.)
We will fight for the independence of our nation forever.
(بىز مىللىتىمىزنىڭ مۇستەقىللىقى ئۈچۈن مەڭگۈ كۈرەش قىلىمىز.)

(2) مەلۇم نەرسىنى قوبۇل قىلغۇچىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن:
I bought it for you. (مەن ئۇنى ساڭا سېتىۋالدىم.)
I wrote this book not for me, but for my friends.
(مەن بۇ كىتابنى ئۆزۈم ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى دوستلىرىم ئۈچۈن يازدىم.)

(3) مۇساپە ياكى مەنزىلنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:
Where are you heading for? (قاياققا كېتىپ بارىسەن؟)
They set off for Paris at dawn. (ئۇلار سۇبھى بىلەن پارىژغا قاراپ يولغا چىقتى.)

(4) قوللاش مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

I am (all) for the idea. (مەن بۇ پىكىرگە پۈتۈنلەي قوشۇلىمەن.)

Some of the party members voted for the proposal.

(بىر قىسىم پارتىيە ئەزالىرى پىلاننى قوللاپ بېلەت تاشلىدى.)

(for بۇنداق جۈملىلەردە against نىڭ قارشى مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ.)

(5) سېلىشتۇرۇشنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

He is a bit too old for you. (ئۇ سەندىن ئازراقلا چوڭ ئىكەن.)

She is very clever for her age. (ئۇ ئۆزىنىڭ يېشىغا قارىغاندا بەكرەك ئەقىللىق.)

*From...*

(1) مەنبە(كېلىپ چىقىشى) ياكى بىرقانچە خىل ماتېرىيالدىن ياسالغانلىقىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

I come from Barcelona. (مەن بارسېلونادىن كەلدىم.) I am from Koshtagh. (مەن قوشتاغدىن.)

This cake was made from sugar, flour, butter and eggs.

(بۇ تورت شېكەر، ئۇن، سېرىقماي ۋە تۇخۇمدىن ياسالغان.)

He borrowed the money from his sister. (ئۇ پۇلنى ئاچىسىدىن ئارىيەت ئالدى.)

(2) ئايرىش ياكى پەرقلەندۈرۈشنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

It was stolen from the office safe. (ئۇ ئىشخانىنىڭ بىخەتەر ساندۇقىدىن ئوغرىلانغان.)

Can't you tell white from black? (سەن ئاق بىلەن قارىنى پەرقلەندۈرۈپ بېرەلمەمسەن؟)

*In...*

ئۇسۇل-چارىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

Tell me in a few words what happened next.

(ئۇنىڭدىن كېيىن نېمە ئىش بولغانلىقىنى يىغىنچاقراق سۆزلەپ بەرگىن.)

She replied in a most offensive manner/way. (ئۇ ئەڭ قوپال ئۇسۇل بىلەن جاۋاب قايتۇردى.)

*Like...*

(1) ئۇسۇل-چارىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

He smokes like a chimney. (ئۇ تاماكىنى خۇددى تۈرخۈنغا ئوخشاش تۈتۈن چىقىرىپ چېكىدۇ.)

He plays football like his brother. = He plays football in the way (as well as) his brother plays football. (ئۇ پۇتبولنى ئاكىسىغا ئوخشاش ئوينايدۇ.)

(2) سېلىشتۇرۇش مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

Like his brother, he plays football. (ئاكىسىغا ئوخشاش ئۇمۇ پۇتبول ئوينايدۇ.)

= He is like his brother in one aspect, i.e., they both play football.

(ئۇ بىر تەرەپتىن ئاكىسىغا ئوخشايدۇ، يەنى ھەر ئىككىلىسى پۇتبول ئوينايدۇ.)

Like نىڭ قارشى مەنىسىدىكى سۆز unlike بولۇپ ئىپادىلەيدىغان مەنىلەر ماس ھالدىكى قارشى مەنىلەردۇر.

Unlike Czech and Polish, Bulgarian uses the Cyrillic alphabet.

(چېخلار ۋە پولشالىقلارغا ئوخشىمايدىغىنى، بۇلغارلار قەدىمكى سلاۋيان يېزىقى ئېلىپبەسىنى ئىشلىتىدۇ.)

*Of...*

بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى تۆۋەندىكىدەك خىلمۇ-خىل مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

(1) ئىگىدارلىق مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

the symphonies of Mozart (موزارتنىڭ سىمفونىيىلىرى) a man of few words (جىمغۇر ئادەم)

a friend of my father's (دادامنىڭ ئاغىنىسى) the university of Edinburgh (ئېدىنبۇرگ ئۇنىۋېرسىتېتى)

(2) مەلۇم نەرسىنىڭ خام ماتېرىيالىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. مەسىلەن:

made of gold (ئالتۇندىن ياسالغان)　　a door of solid steel (قاتتىق پولاتتىن ياسالغان ئىشىك)

(3) مىقدارنى ياكى تەركىبنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

a piece of paper (بىر پارچە قەغەز)　　a glass of water (بىر ئىستاكان سۇ)

full of hatred (ئۆچمەنلىك بىلەن تولغان)　　made of gold (ئالتۇندىن ياسالغان)

(4) نەتىجىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. مەسىلەن:

to die of old age (ئۆز ئەجىلى بىلەن ئۆلۈش)

*On...*

سۇبيېكتىپ نەرسىلەر، ھادىسىلەرنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. بۇ جەھەتتە about بىلەن ئوخشاش بولۇپ ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. پەرقلىنىدىغان يېرى شۇكى، on بىرقەدەر قېلىپلاشقان ئەھۋالنى، about قېلىپلاشمىغان، تەييارلىقسىز ئەھۋالنى كۆرسىتىدۇ. شۇڭلاشقا، بىز نۇتۇقلارغا on نى، ئادەتتىكىچە پاراڭلارغا about نى ئىشلەتسەك بولىدۇ. مەسىلەن:

He will speak on / about The Birds in the Tangry Mountains·

(ئۇ تەڭرى تاغلىرىدىكى قۇشلار توغرىسىدا سۆزلەيدۇ.)

He will lecture on The Birds in the Tangry Mountains·

(ئۇ تەڭرى تاغلىرىدىكى قۇشلار توغرىسىدا نۇتۇق سۆزلەيدۇ.)

I would like to have a chat about my college friends with you·

(مەن سىز بىلەن ئالىي مەكتەپتىكى دوستلىرىم توغرىلىق پاراڭلىشىشنى ئارزۇ قىلىمەن.)

*Out of...*

(1) مەلۇم نەرسىنىڭ ئۆزلۈكىدىن قالماي تۈگەيدىغانلىقىنى ياكى ھەرىكەتتىن توختايدىغانلىقىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ.

out of stock (مەبلەغدىن ئايرىلىش)　run out of food (يېمەكلىك تۈگەش)　out of breath (نەپىسى توختاش)

(2) ماتېرىيال ياكى مەنبەنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

He made a table out of (from) old orange boxes· (ئۇ كونا ئاپېلسىن ساندۇقلىرىدىن بىر شىرە ياسىدى.)

(3) مەقسەت ياكى سەۋەبنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

She acted out of spite· (ئۇ دۈشمەنلەرچە ھەرىكەت قىلدى.)

*Than...*

سېلىشتۇرمىلاردا ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

Half a loaf is better than none· (يېرىم بولسىمۇ يوقتىن ياخشى.)

*To...*

(1) سېلىشتۇرۇشنى ياكى نىسبەتنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

We won by two goals to nil· (بىز نۆلگە قارشى ئىككى نەتىجە بىلەن يەڭدۇق.)

exchanging rate of $ to the £ (دوللارنى فوند ستېرلىڭغا ئالماشتۇرۇش نىسبىتى)

(2) ھېسسيات جەھەتتىكى ئىنكاسنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

To my surprise, no body replied to the advertisement·

(مېنى ھەيران قالدۇرغىنى، ھېچكىممۇ مېنىڭ ئېلانىمغا جاۋاب قايتۇرمىدى.)

(3) تۆۋەندىكىدەك ئىبارىلەردە ئۇ of ياكى for نىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كېلىدۇ:

Secretary to the managing director (باش دىرېكتورنىڭ كاتىپى)

financial advisor to the company (شىركەتنىڭ ئىقتىساد مەسلىھەتچىسى)

*With...*

(1) ئۇسۇل ياكى چارىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

With a smile (كۈلۈمسىرىگىنىچە، تەبەسسۇم بىلەن)　　with pleasure (خۇشاللىق بىلەن، زوق بىلەن)

(2) ئەسۋاب-قوراللارنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

He cut the paper with a knife. (ئۇ قەغەزنى پىچاق بىلەن كەستى.)

**ئەسكەرتىش:**

With بىلەن by نىڭ ئىككىلىسى ئەسۋاب-قوراللارنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ، پەرقى، with بىرەر ئادەم بىرەر ئىشنى قىلغاندا نېمىنى ئىشلەتكەنلىكىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە ئىشلىتىلىدۇ، بىراق by نى ئىشلەتكەندە شۇ ئىشنى مەقسەت قىلغان ئادەمنىڭ مەيدانغا چىقىشى ئانچە زۆرۈر بولمايدۇ. مۇشۇ سەۋەب تۈپەيلىدىن، بىز تۆۋەندىكى (1)-جۈملىدە ئىشلىتىلگەن with نى (2)-جۈملىدە ئىشلىتەلمەيمىز.

(1). He was killed with a sword. (ئۇ بىر خەنجەر بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن.)
(2). He was killed by a train. (ئۇنى پويىز بېسىپ ئۆلتۈرۈپ قويدى.)

(3) ھەمكارلىقنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

Come with me. (مەن بىلەن ماڭ.)　　I would like to go with you. (مەن سەن بىلەن بىللە بېرىشنى خالايمەن.)

(4) قوللاشنى ياكى ياردەمنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

We are with (for) you. (بىز سەن تەرەپتە.)

(5) ئىگىدارلىق مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

a man with a long black beard (ئۇزۇن قارا ساقاللىق ئادەم)　　a dog with only one ear (بىر قۇلاقلىق ئىت)

(6) مەلۇم نەرسىنىڭ تەركىبىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

His bag was filled with walnuts (ئۇنىڭ سومكىسى ياڭاق بىلەن توشقۇزۇلغان.)

*With out...*

بۇ ئالدى قوشۇلغۇچى with نىڭ قارىمۇ قارشى مەنىسىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. مەسىلەن:

She bought that red dress without hesitation (ئۇ ئىككىلەنمەستىن ئاشۇ قىزىل كۆڭلەكنى سېتىۋالدى.)
He cut the paper without a knife (ئۇ پىچاق ئىشلەتمەيلا ئۇ قەغەزنى كەستى.)
You can get it without me (سەن مەن بولمىساممۇ ئۇ نەرسىگە ئېرىشەلەيسەن.)
A bread without a moustache is like a violin without a bow.
(بۇرۇتسىز ساقال بەئەينى كامالچىسىز ئىسكىرىپكىغا ئوخشايدۇ.)

## 21. مۇرەككەپ ئالدى قوشۇلغۇچىلار Compound prepositions

ئىنگلىز تىلىدا ئۇرغۇنلىغان بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلار بولۇپ، ئۇلار ماكان ۋە زاماندىكى مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. ئۇلار دائىم Preposition + Noun + Preposition شەكلىدىكى قۇرۇلمىدا كېلىدۇ. مەسىلەن:

in spite of (...غا قارىماستىن)　　by means of (...غا تايىنىپ)　　on behalf of (...غا ۋاكالىتەن)
in addition to(...دىن تاشقىرى)　　in favor of (خالاش، قوللاش)　　in view of (...نى ئويلاپ)
as well as (بىلەن ئوخشاش too)　　according to (...غا ئاساسلانغاندا)　　ahead of (ئالدىدا)
apart from (...دىن باشقا)　　because of (... نىڭ سەۋەبىدىن)　　instead of (...نىڭ ئورنىغا)
other than (...دىن باشقا)　　owing to (... نىڭ سەۋەبىدىن، ... نى نەزەرگە ئېلىپ)

**ئىزاھ:**

(1) نۇرغۇن مۇرەككەپ ئالدى قوشۇلغۇچىلار بولۇپ، ئۇلار بولۇپمۇ كىشىلەر يېزىقچىلىقتا ئۆزى يازغان نەرسىلەرنىڭ مۇھىملىقىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

We wish to talk to you ***with respect to*** your proposal.
We wish to talk to you ***with reference to*** your proposal.
We wish to talk to you ***in respect of*** your proposal.
We wish to talk to you ***in connection*** with your proposal.

بۇ جۈملىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ مەنىسى ئاساسەن ئوخشاش (بىز سەن بىلەن سىنىڭ تەكلىپىڭ توغرىسىدا پاراڭلىشىشنى ئۈمىد قىلىمىز) بولۇپ، ئۇلارنىڭ تەركىبىدىكى بىرىكمە ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ھەممىسى about بىلەن ئالماشتۇرۇشقا بولىدۇ.

(2) due to دائىم ئالدى قوشۇلغۇچى ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. مەنىسى because of ياكى owing to بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدۇ. بىراق قۇرۇلما جەھەتتىن ئۇلار پەرقلىنىدۇ. يەنى قۇرۇلمىسى X is due to Y ياكى because of X,Y ۋە ياكى owing to X,Y بولىدۇ. مەسىلەن:

Because of bad weather, the match has been cancelled.

(ھاۋا ناچار بولغاچقا، مۇسابىقە ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى.)

The cancellation is due to bad weather. (مۇسابىقىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇش سەۋەبى ناچار ھاۋادۇر.)

## 22. ing- بىلەن ئاخىرلاشقان ئالدى قوشۇلغۇچىلار Preposition in -ing

كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچى according to دىن باشقا، يەنە پېئىللاردىن كەلگەن نورغۇن سۆزلەر بولۇپ، ئۇلارمۇ خىلمۇ خىل مۇناسىۋەتلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار ھېسابلىنىدۇ. ئۇلار كۆپىنچە يېزىق تىلىغا ئوخشاش قېلىپلاشقان ئورۇنلاردا ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدۇ. بەزىدە بۇلارنىڭ ئورنىغا ئاددىي سۆزلەرنى ئالماشتۇرۇشقا بولىدۇ. ئەڭ كۆپ قوللىنىلىدىغانلىرى:

Concerning , regarding (سوبيېكتىپ شەيئىلەرگە قارىتا ھەرىكەتلىسى aboutبىلەن مەنىداش )

Including (ئۆزئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)

Excluding (ئۆزئىچىگە ئالمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.)

### VERB + PREPOSITION

ئالدى قوشۇلغۇچىلار پېئىللار بىلەن بىرىكىپ كېلىپ بىرىكمە پېئىللارنى شەكىللەندۈرىدۇ. بۇ ئادەتتە سۆزبىرىكمىسى خاراكتېرىنى ئالغان پېئىللار (phrasal verbs) دەپ ئاتىلىدۇ. سۆز بىرىكمىسى خاراكتېرىنى ئالغان بىرىكمە پېئىللارنىڭ كېلىش مەنبەسى ئىككى بولۇپ، بىرسى، پېئىللارنىڭ كەينىگە ئالدى قوشۇلغۇچىلار قوشۇلۇپ كېلىپ ياسىلىدۇ، يەنە بىر خىلى پېئىللارنىڭ كەينىگە رەۋىش ياكى رەۋىش خاراكتېرىنى ئالغان سۆزلەرنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسىلىدۇ. ئادەتتە بۇنداق پېئىللاردىكى ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ مەنىسىنى بىلگەن تەقدىردىمۇ، بىراق بىر پۈتۈن بىرىكمە پېئىلنىڭ مەنىسى غۇۋا بولىدۇ. بەزى ئەھۋاللاردا بۇنداق پېئىللارنىڭ مەنىسىنى ئاسانلىقچە قىياس قىلغىلىمۇ بولمايدۇ. مەسىلەن:

To look up a word = to find its meaning (سۆزنىڭ مەنىسىنى لۇغەتتىن ئىزلەش)

To come across something = to find something by chance

(مەلۇم نەرسىنى تاسادىپىي ئۇچرىتىپ قېلىش ياكى تېپىۋېلىش)

بىز ئالدى قوشۇلغۇچىلارنىڭ ۋە پېئىللارنىڭ مەنىسى مۇشۇنىڭغا ئوخشاش پېئىللارنى سېلىشتۇرما قىلىش ۋە ئۆگىنىش ئارقىلىق تېخىمۇ چوڭقۇر چۈشىنەلەيمىز.

A: I am thinking of going to Greece for my holidays this year.

(مەن بۇ يىلقى دەم ئېلىش ۋاقتىمدا گرېتسىيىگە بېرىشنى ئويلاۋاتىمەن.)

B: I am thinking about going to Greece for my holidays this year.

(مەن بۇ يىلقى دەم ئېلىش ۋاقتىمدا گرېتسىيىگە بېرىش توغرىلىق ئويلىنىۋاتىمەن.)

A جۈملە گەرچە پۈتۈنلەي ئېنىق بولمىسىمۇ، ئاساسەن بىر قارار، B جۈملە بولسا قارار چىقىرىشتىن بۇرۇن تېخىمۇ كۆپرەك ئويلىنىش كېرەكلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

بۇنىڭغا ئوخشاش پەرقلەر يەنە hear of (ئاڭلاش) بىلەن hear about (ئاڭلاش)، dream of ( چۈش كۆرۈش، ئويلىنىش ) بىلەن dream about (چۈش كۆرۈش، ئويلىنىش) ۋە talk of (... گېپىنى قىلىش) بىلەن talk about (...گېپىنى قىلىش) قاتارلىقلار ئوتتۇرىسىدىمۇ كۆرۈلىدۇ.

Agree with بىلەن agree to نى سېلىشتۇرساق، agree with مەلۇم ئادەمگە (يەنى شۇ ئادەمنىڭ ئېيتقانلىرىغا) قوشۇلۇشنى كۆرسىتىدۇ. بىراق agree to بولسا مەلۇم ئادەمنىڭ پىلانىغا قوشۇلۇش ياكى پىلانىنى قوللاشنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن:

I agree with you, and I agree with what you say. = I have the same opinion as you.

(مەن ساڭا، يەنى سىنىڭ پىكرىڭگە قوشۇلىمەن. = مېنىڭ پىكرىممۇ سىنىڭكى بىلەن ئوخشاش.)

I have listened to your plan, and I agree to it· = I consent or give my permission·
(مەن سىزنىڭ پىلانىڭىزنى ئاڭلىدىم، ئۇنىڭغا قوشۇلىمەن. = مەن قوشۇلىمەن، مەن قوللايمەن.)

ask for بىلەن ask about نى سېلىشتۇرۇپ باقايلى، ask for مەلۇم ئادەمدىن مەلۇم نەرسىنى سوراشنى كۆرسىتىدۇ. ask about بولسا مەلۇم نەرسە توغرىسىدىكى ئۇچۇرنى سوراشنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

I have to ask some body for some money· (مەن بىرەرسىدىن ئازراق پۇل سوراشقا مەجبۇرمەن.)
I want to ask my father for advice· (مەن دادامدىن مەسلىھەت سورىماقچى.)
I want ask about my examination· (مەن ئىمتىھانىم توغرىلىق سورىماقچى ئىدىم.)
Can I ask about my children? (مەن بالىلىرىم توغرىلىق سورىسام بولامدۇ؟)

## ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئېنىقلىنىشى

## Modification of prepositional phrases

ئالدى قوشۇلغۇچىلار، بولۇپمۇ ۋاقىت ۋە ئورۇننى ئىپادىلەيدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلار مىقدار ۋە دەرىجىگە مۇناسىۋەتلىك ئېنىقلىغۇچىلارنىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ. ئۇلار سۈپەت ۋە رەۋىشلەرگە ئوخشاش كۈچەيتمە سۆزلەر تەرىپىدىن ئېنىقلىنىپ كېلىدۇ. بۇنداق ئېنىقلىغۇچى سۆزلەر دائىم ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. مەسىلەن:

I left it *just **outside the garage***. (مەن ئۇنى ماشىنا قويۇش ئۆيىنىڭ سىرتىغىلا قويغان ئىدىم.)
Now their footsteps could be heard ***directly** above my head*.
(ھازىر ئۇلارنىڭ ئاياغ تىۋىشى بېشىمنىڭ ئۈستىدىلا ئاڭلىنىپ تۇراتتى.)
I got up ***just / soon** after ten*. (مەن ئوندىن سەللا ئاشقاندا ئورنۇمدىن تۇردۇم.)
There was rubbish ***all** over the place*. (ھەممە يەرنى ئەخلەت قاپلىغان ئىدى.)
They followed ***close** behind me*. (ئۇ ماڭا يېقىن ئەگەشكەن ئىدى.)
The dog was lying ***right** in the middle of the floor*.
(ئۇ ئىت دەل پولنىڭ ئوتتۇرىسىدا ياتاتتى.)

## ئالدى قوشۇلغۇچىلار ۋە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشلەر

## Prepositions and prepositional adverbs

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىش ئالدى قوشۇلغۇچىغا ئوخشىشىپ كېتىدىغان ياكى يېقىن تۇرىدىغان سۆز تۈپلىمى بولۇپ، جۈملىدە تولۇقلىغۇچىسى قىسقارتىۋېتىلگەن بىر ئالدى قوشۇلغۇچىغا ئوخشاش مەنە ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن:

A car drove *past the door*· (بىر ماشىنا ئىشىكتىن ئۆتۈپ كەتتى.) <past- preposition>
A car drove *past*· (بىر ماشىنا ئۆتۈپ كەتتى.) <past- prepositional adverb>

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىش گەرچە ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن ئوخشاش شەكىلگە ئىگە بولسىمۇ، لېكىن سىنتاكسىلىق ئورۇن جەھەتتە ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن ئوخشاشمايدۇ. ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشلەر سۈپەتلىگۈچى، باغلىغۇچى ۋە ئارقا ئېنىقلىغۇچى رەۋىشلەرگە ئوخشاش ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى قوشۇلماستىن، يالغۇز كېلىش ئالاھىدىلىككە ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن:

Despite the fine weather, we stayed *in* all day· (گەرچە ھاۋا ياخشى بولسىمۇ بىز ئۆيدە ئولتۇردۇق.)
*Besides,* I don't feel like a walk just now·(ئوندىن باشقا مەن ھازىر سەيلە قىلىشنى خالىمايمەن.)
The day *before,* I spoke to her in the office·(ئالدىنقى كۈنى مەن ئۇنىڭ بىلەن ئىشخانىدا سۆزلەشكەن.)

ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشلەرگە ئادەتتە ئۇرغۇ چۈشىدۇ، بىراق ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلار ئۇنداق ئەمەس. مەسىلەن، تۆۋەندىكى جۈملىلەرنىڭ بىرىنچىسىدە in ئۇرغۇلۇق رەۋىش، ئىككىنچىسىدە ئۇرغۇسىز ئالدى قوشۇلغۇچىدىن ئىبارەت:

She stayed *IN*· (ئۇ (ئۆي) ئىچىدە.)
She stayed *in the HOUSE*· (ئۇ ئۆيىنىڭ ئىچىدە.)

(a) تۆۋەندە ئاددىي ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا ئوخشىشىپ كېتىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشلەردىن كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى بېرىلدى:

Why didn't you come *before seven o'clock*? <preposition>

(نېمىشقا سائەت يەتتىدىن بۇرۇن كەلمىيسەن؟)

Why didn't you come *before*? (نېمىشقا بۇرۇن كەلمىيسەن؟) <prepositional adverb>

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| *aboard* | *about* | *above* | *across* | *after* | *along* |
| *alongside* | *around* | *before* | *behind* | *below* | *beneath* |
| *besides* | *between* | *beyond* | *by* | *down* | *in* |
| *inside* | *off* | *on* | *opposite* | *outside* | *over* |
| *past* | *round* | *since* | *through* | *throughout* | *under* |
| *underneath* | *up* | *within* | *without* | *near (nearer, nearest)* | |

(b) تۆۋەندە مۇرەككەپ (ئىككى سۆزلۈك) ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا ئوخشىشىپ كېتىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشلەردىن كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى بېرىلدى:

Paul went to the Zoo *instead of going to a museum*· <preposition>

(پاۋۇل موزېيغا بېرىشنىڭ ئورنىغا ھايۋاناتلار باغچىسىغا باردى.)

Paul went to the Zoo *instead*· (پاۋۇل پىلانىنى ئۆزگەرتىپ ھايۋاناتلار باغچىسىغا باردى.) <prep adverb>

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| *ahead* | *away* | *back* | *close* | *east* | *eastward(s)* |
| *north* | *northward(s)* | *instead* | *out* | *overhead* | |
| *south* | *southward(s)* | *together* | *west* | *westward(s)* | |

(c) تۆۋەندە مۇرەككەپ (ئۈچ سۆزلۈك) ئالدى قوشۇلغۇچىلارغا ئوخشىشىپ كېتىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق رەۋىشلەردىن كۆپ ئىشلىتىلىدىغانلىرى بېرىلدى:

Why don't you put the trunk *on top of* the car? <preposition>

(نېمىشقا ساندۇقنى ماشىنىنىڭ ئۈستىگە قويمايسىز؟)

Why don't you put the trunk *on top*? (نېمىشقا ساندۇقنى ئۈستىگە قويمايسىز؟) <prep adverb>

| | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|
| *at variance* | *in addition* | *in aid* | *in case* | *in charge* | *in common* |
| *in comparison* | *in context* | *in front* | *in lieu* | *in favo(u)r* | *in exchange* |
| *in line* | *in need* | *in return* | *in relation* | *on top* | |

## 23. توپلام : ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن كېلىدىغان پېئىللار

## Appendix : Verbs with prepositions·

| | | |
|---|---|---|
| On | decide on | make war on |
| act on | depend on | work on (a project) |
| take revenge on | embark on | |
| be based on | impress on someone that | **at** |
| comment on | intrude on | arrive at |
| concentrate on | live on (food) | guess at |
| congratulate | operate on someone | hint at |
| someone on | play something on an instrument | marvel at |
| something | pride oneself on | play at (= pretend) |
| count on (=rely) | reckon on | wonder al |
| experiment on | rely on | work at |

look at
stare at
peep at
peer at

against
be prejudiced against
insure against
protest against (or to)
react against (or to)
rebel against
warn against (or about)

about
joke about
laugh about
sing about
speak about
talk about
think about
worry about
be/get upset about
tell someone about
something

in
believe in
delight in
be engaged in
be included in
indulge in
take a pride in
be interested in
invest in
get involved in
persist in

from
abstain from
borrow from
demand something from
someone
differ from
discourage someone from
distinguish A from B
draw money from
emerge from
escape from
exclude from
hinder from
prevent someone from
prohibit from
recover from (illness)
refrain from
separate A from B
suffer from

for
account for
act for someone
apologize for
ask for something
blame someone for
beg for
call for (= require)
charge for
exchange A for B
be intended for
long for
hope for
pay for something
prepare for
provide for
search for
substitute A for B
thank someone for
wait for
vote for

of
accuse someone of
approve of
beware of
consist of
be convicted of
(a crime)
convince someone of
cure someone of
(an illness)
despair of
disapprove of
dream of
repent of
get rid of
smell of
taste of
suspect of
think of
tire of
get tired of
warn someone of

to
accustom oneself to
gel accustomed to
amount to
appeal to
apply to
be attached to
attend to
attribute A to B
belong to
challenge someone to
compare to (or with)
be condemned to
be confined to
consent to
be converted to
be entitled to
entrust something to
someone
invite someone to
listen to
look forward to
object to
react to
be reduced to
resort to
respond to
reply to
be subjected to
submit to
succumb to
surrender to
subscribe to
be/get used to
talk to
turn to
yield to

with
acquaint someone with
be afflicted with
agree with someone
help someone with
be charged with (crime)
communicate with
compare A with B
compete with (or against)
comply with
conflict with
confuse A with B
A contrasts with B
cope with
correspond with someone
begin with something
be infected with
interfere with
be threatened with
A doesn't mix with B
part with
quarrel with
fight with (or against)
reason with someone
be satisfied with

## 24. ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن كېلىدىغان كۆپ ئىشلىتىلىدىغان بىرىكمە ئىبارىلەر

## Common fixed expressions with prepositions

**out at**
out of bounds
out of breath
out of control
out of danger
out of date
out of doors
out of fashion
out of interest
out of luck
out of order
out of the ordinary
out of place
out of practice
out of all proportion
out of the question
out of sight
out of stock
out of turn
out of use

**on**
on (iht1) average
on board (ship)
on business
on the contrary
on fire
on foot
on holiday
on horseback
on the job
on leave
on the level
on the other hand
on purpose
on second thoughts
on time
on the way
on the whole

**in**
in the circumstances
in church
in doors (indoors)
in difficulty
in difficulties
in fact
in fashion
in haste
in hospital
in a hurry
in love
in order
in pain
in part
in the post
in practice
in prison
in any case
in particular
in bed
in trouble
in reply
in school
in stock
in style
in tears
in theory
in lime
In turn(s)
in use
in vain
in common
in public
in private
in a way
in half
in general
in t-·e long run

**by**
by accident
by air
by all means
by car (+other vehicles)
by chance
by coincidence
by default
by degrees
by design
(play) by ear
by force
by heart
by no/any means
by mistake
by name (know someone
by name)
by myself (etc·)
by order
by sight (know someone
by sight'
by surprise
by the way

**at**
at dinner (+other meals)
at ease
at first
at first sight
at home
at last
at least
at short/a moment's notice
at the office
at once
at present
at any rate
at school
at sea
at the theatre
at one lime
one at a tune
at the time(=then)
at times
at the same time
at war
at work

**for**
for ever (forever)
for example
for good (=for ever)
for instance
for the record
for my sake (etc·)
for Heaven's sake
for sale
for the lime being

**to**
go, etc; to church
go to court
go to prison
go to hospital (or into)
go to school
go to sea
go to war

### ئارلىشىپ كەلگەنلىرى
### Miscellaneous

beside the point
from memory
from now on
off the cuff
off the record (unofficially)
under the circumstances
under no circumstances
under protest
under repair
under suspicion
under way
under the weather
up to date
up to now
with interest
with luck
within reason
without doubt
without fail

# 10· Simple Sentence ئاددىي جۈملە

# تارماق جۈملە قېلىپلىرى Clause patterns

## 1. ئاددىي ۋە قوشما جۈملىلەر Simple and multiple sentences

جۈملە ياكى ئاددىي جۈملە ياكى قوشما جۈملە بولىدۇ. ئاددىي جۈملە مەلۇم نەرسە توغرىسىدىكى بىرلا ئوي پىكىرنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بىرلا مۇستەقىل تارماق جۈملىدىن تۈزۈلگەن، ئۆزىگە خاس ئىنتوناتسىيىگە ئىگە بولغان تىل بىرلىكى. قوشما جۈملە ئۆزىنىڭ بىۋاستە تەركىبلىرى سۈپىتىدىكى ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق تارماق جۈملىدىن تەركىب تاپىدۇ. قوشما جۈملىلەر ياكى تەڭداش قوشما جۈملە ياكى مۇرەككەپ (بېقىندى) قوشما جۈملە بولىدۇ. تەڭداش قوشما جۈملىنىڭ بىۋاستە تەركىبلىرى ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق تەڭداش تارماق جۈملىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ. مۇرەككەپ قوشما جۈملىدە بىر مۇستەقىل تارماق جۈملىدىن تەركىب تاپىدىغان بىرلا باش جۈملە ۋە باش جۈملە تەركىبىدىكى بىرەر بۆلەك ئورنىدا خىزمەت قىلىدىغان بىر ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بېقىندى تارماق جۈملىلەر بولىدۇ.




بۇ بابتا ئاددىي جۈملىنىڭ ئىگە (Subject)، خەۋەر (Verb)، تولدۇرغۇچى (Object)، تولۇقلىغۇچى (Complement) ۋە ھالەت (Adverbial) قاتارلىق ھەرقايسى بۆلەكلىرى، ئۇلارنىڭ سىنتاكسىسلىق رولى ۋە جۈملىدىكى تەركىبى قاتارلىق مەسىلىلەر توغرىسىدا چۈشەنچە بېرىلىدۇ.

## 2. تارماق جۈملىنىڭ قۇرۇلمىسى Clause structures

ئاددىي جۈملىنىڭ قۇرۇلمىسىنى چۈشىنىشتە شۇ ئاددىي جۈملىنى تەشكىل قىلىدىغان مۇستەقىل تارماق جۈملىنىڭ قۇرۇلمىسىنى چۈشەنسەكلا كۇپايە. بۇنداق بولغاندا تارماق جۈملىنىڭ قۇرۇلمىسىنى قوشما جۈملىلەرگە تەدبىقلاش تېخىمۇ ئاسانلىشىدۇ. I بابتا تارماق جۈملىنىڭ بەش بۆلىكى بولىدىغانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئىدى. بۇ بۆلەكلەردىن تولدۇرغۇچىنى بىۋاستە تولدۇرغۇچى (Direct object = Od) ۋە ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى (Indirect object = Oi) دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ، شۇنداقلا تولۇقلىغۇچىنىمۇ ئىگە تولۇقلىغۇچىسى (Subject complement = Cs) ۋە تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى (Object complement = Co)، ھالەتنى ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەت (Subject-related = As) ۋە تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەت (object – related = Ao) قاتارلىقلارغا بۆلۈشكە بولىدۇ.




ھالەتلەردىن تاللىنىشچانلىقى ئىگە بولغانلىرىنى قالدۇرۇپ قويۇپ تۇرۇپ، يۇقىرىدىكى جۈملە بۆلەكلىرىنى مۇمكىن بولىدىغان تەرتىپ بويىچە گۇرۇپپىلىساق، ئىنگلىز تىلىدىكى بارلىق تارماق جۈملىلەرنى يەتتە خىل جۈملە قېلىپىغا مۇجەسسەملەشكە بولىدۇ. مەلۇم بىر تارماق جۈملە قېلىپىنىڭ قانداق بولۇشى شۇ جۈملىنىڭ خەۋرىدىكى مۇستەقىل پېئىل تەۋە بولغان پېئىل تۈرى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. ئوخشاش بولمىغان پېئىل تۈرلىرى پېئىل مەنىسىنى ۋايىغا يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئوخشاشمايدىغان تولۇقلاشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇنداقلا بەزى پېئىل تۈرىگە تەۋە پېئىللار (يەنى ئۆتۈمسىز پېئىللار) تولۇقلاش تەلەپ قىلمايدۇ. شۇنىمۇ ئەسكەرتىش زۆرۈركى، بەزى پېئىللار بىرقانچە پېئىل تۈرلىرىگە تەۋە بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. مەسىلەن، get نى ئىگە بىلەن خەۋەردىنلا تەركىپ تاپىدىغان SV شەكلىدىن باشقا بارلىق جۈملە قېلىپلىرىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

| | | |
|---|---|---|
| ***SVO*** | He will get a surprise. | (ئۇ ھەيران قالىدۇ.) |
| ***SVC*** | He is getting angry. | (ئۇ ئاچچىقلىنىۋاتىدۇ.) |
| ***SVA*** | He got through the window. | (ئۇ دېرىزىدىن ئۆتتى.) |
| ***SVOO*** | He got her a splendid present. | (ئۇ ئۇنىڭغا ناھايىتى ئېسىل سوۋغا ئالدى.) |
| ***SVOC*** | He got his shoes and socks wet. | (ئۇ ئايىغى ۋە پايپىقىنى ھۆل قىلىۋەتتى.) |
| ***SVOA*** | He got himself into trouble. | (ئۇ ئۆزىنى ئاۋارىچىلىققا تىقتى.) |

**Major Clause types ئاساسلىق تارماق جۈملە تىپلىرى**

| Type | S(ubject) | V(erb) | O(bject)(s) | C(omplement)(s) | A(dverbial) |
|---|---|---|---|---|---|
| ***SV*** | *The sun* | I(ntransitive) (ئۆتۈمسىز پېئىل) *is shining* | | | |
| ***SVO*** | *That lecture* | Monotransitive (ئاددىي ئۆتۈملۈك پېئىل) *bored* | Direct object (بىۋاسىتە تولدۇرغۇچى) *me* | | |
| ***SVC*** | *Your dinner* | Copular verb (باغلىغۇچى پېئىل) *seems* | | Subject complement (ئىگە تولۇقلىغۇچىسى) *ready* | |
| ***SVA*** | *My office* | Copular verb (باغلىغۇچى پېئىل) *is* | | | Subject-related adverbial (ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەت) *in the next building.* |
| ***SVOO*** | *I* | Ditransitive (قوش تولدۇرغۇچىلىق پېئىل) *must send* | Indirect object (ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى) *my parents* / Direct object *a letter* | | |
| ***SVOC*** | *He* | Complex-transitive (مۇرەككەپ ئۆتۈملۈك پېئىل) *has found* | Direct object (بىۋاسىتە تولدۇرغۇچى) *this problem* | Object complement (تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى) *rather difficult* | |
| ***SVOA*** | | Complex-transitive (مۇرەككەپ ئۆتۈملۈك پېئىل) | Direct object (بىۋاسىتە تولدۇرغۇچى) | | Object-related adverbial (تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەت) |

***SV***: قۇياش چاقناۋاتىدۇ. ***SVO***: ئۇ نۇتۇق مېنى بىزار قىلدى. ***SVC***: كەچلىك تاماقىڭ تەييار بولغاندەك قىلىدۇ. ***SVA***: مېنىڭ ئىشخانام يېنىدىكى بىنادا.
***SVOO***: مەن ئاتا-ئانامغا بىر پارچە خەت ئەۋەتىشىم كېرەك. ***SVOC***: ئۇ بۇ مەسىلىنى خېلىلا قىيىن ھېس قىلدى. ***SVOA***: سەن تەخسىنى شىرە ئۈستىگە قويۇپ قويساڭ بولىدۇ.

## 3. خەۋەرنىڭ تولۇقلىنىشى Verb complementation

يۇقىرىدىكى مىساللاردا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، خەۋەر جۈملىنىڭ باش بۆلۈكى ھېسابلىنىدۇ. بىۋاسىتە تولدۇرغۇچى، ئىگە تولۇقلىغۇچىسى، تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى ۋە ھالەت قاتارلىقلار خەۋەرنى تولۇقلاشتا تەلەپ قىلىنىدىغان بولغاچقا، ئۇلار تارماق جۈملىنىڭ زۆرۈر بۆلەكلىرى ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر بۇلارنىڭ بىرەرسى ئىشلىتىلىشى زۆرۈر بولغان مەلۇم بىر جۈملىدە مۇشۇ بۆلەكلەرنىڭ بىرەرسى قىسقارتىۋېتىلسە بۇ جۈملە كەمتۈك جۈملە بولۇپ قالىدۇ. مەسىلەن: (* بەلگىسى خاتا دېگەن مەنىدە)

*Your dinner seems (***SVC***)      *You can put the dish (***SVOA***)      *My office is (***SVA***)

بىراق بەزى ئەھۋاللاردا، بىۋاسىتە تولدۇرغۇچى ۋە تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسىنى گىرامماتىكىلىق نۇقتىدىن قىسقارتىۋېتىشكە بولىدۇ، بۇنداق بولۇشنىڭ سەۋەبى eat قا ئوخشاش پېئىللارنىڭ ھەم ئۆتۈملۈك ھەم ئۆتۈمسىز پېئىل كاتېگورىيىسى (I باب 6. مەزمۇنغا قاراڭ) گە تەۋە بولالايدىغانلىقىدا. مەسىلەن:

They are eating. [SV] ~ They are eating lunch. [SVO]
(ئۇلار تاماق يەۋاتىدۇ.) (ئۇلار چۈشلۈك تاماق يەۋاتىدۇ.)

We elected her. [SVO] ~ We elected her our delegate. [SVOC]
(بىز ئۇنى سايلىدۇق.) (بىز ئۇنى ۋەكىلىمىز قىلىپ سايلىدۇق.)

He is teaching. [SV] ~ He is teaching Chemistry. [SVO]
(ئۇ دەرس ئۆتىۋاتىدۇ.) (ئۇ خىمىيە دەرسى ئۆتىۋاتىدۇ.)

He is teaching them Chemistry. [SVOO] (ئۇ ئۇلارغا خىمىيە دەرسى ئۆتىۋاتىدۇ.)

گەرچە ئالاھىدە ئەھۋاللاردا پەرقلەندۈرۈش مۈمكىن بولمىسىمۇ، بىراق پرىنسىپ جەھەتتىن چوقۇم تولدۇرغۇچىلارنىڭ قىسقارتىلىشىنىڭ خىلمۇ- خىل تۈرلىرىنى پەرقلەندۈرۈۋېلىش كېرەك:

(1) داۋام ئېتىۋاتقان نۇتۇقنىڭ ئالدى- كەينى ئىزچىللىقىدىن ئالاھىدە بىر تولدۇرغۇچىنى ھېس قىلىۋېلىشقا بولىدۇ:

A: Show me your new book. [(S)VOO]      B: I'll show you later. [SVO(O)]
(ماڭا يېڭى كىتابىڭنى كۆرسەت.)      (مەن ساڭا كېيىن كۆرسىتەي.)

Let's do the dishes. I'll wash and you dry. (تەخسىلەرنى بىرتەرەپ قىلىۋېتەيلى. مەن يۇياي، سەن قۇرۇت.)

(2) ئەمەلىي ئەھۋالنىڭ ئالدى- كەينى مۇناسىۋىتىدىن ئالاھىدە بىر تولدۇرغۇچىنى چۈشىنىۋېلىشقا بولىدۇ:

Shake (it) well before use. (ئىشلىتىشتىن ئىلگىرى ياخشى سىلكىۋېتىڭ.)      Watch! (قاراڭ!)
The tie doesn't fit (me). (بۇ گالستۇك (ماڭا) ياراشمايدىكەن.)      Don't touch (it). (تۇتماڭ!)

(3) بەزى پېئىللار ئۆزلۈك ئالماش ياكى باشقا سۆزلەردىن تەركىب تاپقان تولدۇرغۇچىنى ئېلىپ كېلىدۇ. ئەگەشتۈرۈپ كەلمىگەن تەقدىردىمۇ ھېس قىلىۋېلىشقا بولىدۇ:

They are dressing. (ئۇلار كىيىنىۋاتىدۇ.)      She is washing (clothes). (ئۇ (كىيىم) يۇيۇۋاتىدۇ.)

(4) ئالاھىدە كۆرسىتىلمىگەن بەزى تولدۇرغۇچىلار مەنە جەھەتتىن زۆرۈر بولىدۇ:

I am cleaning now. (مەن ھازىر تازىلىق قىلىۋاتىمەن.)      Do you drink? (بىرەر نەرسە ئىچەمسىز؟)
I don't want to read. (مەن ئوقۇشنى خالىمايمەن.)      Are you eating again? (يەنە يەۋاتامسەن؟)

### خەۋەرنىڭ تولۇقلىنىشىنىڭ تۆت ئاساسلىق تۈرى بار:

(A) ياردەمچى پېئىللارنىڭ تولۇقلىنىشى
(B) ئاددىي ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى
(C) مۇرەككەپ ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى
(D) قوش تولدۇرغۇچىلىق ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى

**(A) يارەمچى پېئىللارنىڭ تولۇقلىنىشى**

يارەمچى پېئىللارنىڭ تولۇقلىنىشى ئاساسەن SVC ۋە SVA شەكلىدىكى جۈملىلەردە كۆرۈلىدۇ، ھەمدە يارەمچى پېئىللارغا ئەگىشىپ كېلىدىغان سۆزلەرنىڭ خاراكتېرى تۈپەيلىدىن تۆۋەندىكى ئۈچ جەھەتتە ئىپادىلىنىدۇ:

(1) سۈپەت خاراكتېردىكى سۆز بىرىكمىلىرى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدىكى جۈملىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى Cs (ئىگە تولۇقلىغۇچىسى) بولىدۇ:

The girl seemed *restless*. (ئۇ قىزچاق خاتىرجەم ئەمەستەك قىلاتتى.)
John is *American*. (جون ئامېرىكىلىق.) She is *very beautiful*. (ئۇ ناھايىتى گۈزەل.)

(2) ئىسىم خاراكتېرلىك سۆز بىرىكمىلىرى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. بۇنداق جۈملىنىڭ تولۇقلىغۇچىسى يەنىلا Cs بولىدۇ:
William is *my friend*. (ۋىليام مېنىڭ دوستۇم.) He is *Ahmet's father*. (ئۇ ئەخمەتنىڭ دادىسى.)

(3) ھالەت ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. بۇنداق جۈملىنىڭ ھالىتى As (ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەت) بولىدۇ:
The kitchen is *downstairs*. (ئاشخانا تۆۋەنكى قەۋەتتە.) I am *here*. (مەن بۇ يەردە.)

**(B) ئاددىي ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى**

ئاددىي ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى SVO شەكلىدىكى جۈملىلەردە كۆرۈلىدۇ. تولدۇرغۇچىسى بىۋاستە تولدۇرغۇچى بولىدۇ. تولدۇرغۇچىنى تەشكىل قىلغان سۆزلەرنىڭ خاراكتېرىگە ئاساسەن تۆۋەندىكىدەك تەرەپلەردە ئىپادىلىنىدۇ.

(1) تولدۇرغۇچى بولىدىغان ئىسىم خاراكتېرلىك سۆز بىرىكمىسى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
Tom caught *the ball*. (توم توپنى تۇتىۋالدى.) I saw *him*. (مەن ئۇنى كۆرگەن.)

(2) تولدۇرغۇچى بولىدىغان -That لىك تارماق جۈملە (that- clause) تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
I think *that we have met*. (مېنىڭچە بىز ئۇچراشقان.) He said *that* ...(ئۇنىڭ ئېيتىشىچە...)

(3) تولدۇرغۇچى بولىدىغان -wh لىق تارماق جۈملە (wh-clause) تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
Can you guess *what she said*? (سەن ئۇنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى قىياس قىلالامسەن؟)

(4) پېئىلنىڭ -wh بىلەن كېلىدىغان ئېنىقسىز شەكلى (wh- infinitives) تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
I learned *how to sail a bout*. (مەن كېمىنى قانداق ھەيدەشنى ئۆگەندىم.)

(5) پېئىللارنىڭ to بىلەن كېلىدىغان ئېنىقسىز شەكلى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
We decided to *go home*. (بىز ئۆيگە قايتىشنى قارار قىلدۇق.)

(6) -ing لىق تارماق جۈملە (-ing- clause) تەرىپىدىن تولۇقلىنىپ كېلىدۇ. مەسىلەن:
She enjoys *playing chess*. (ئۇ شاھمات ئويناشتىن ھۇزۇر ئالىدۇ.)

(7) پېئىللارنىڭ to بىلەن كېلىدىغان، ئىگىسى بار ئېنىقسىز شەكلى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
They want *us to help*. (ئۇلار بىزدىن ياردەم قىلىشىمىزنى ئۆمىد قىلىدۇ.)

(8) ئىگىسى بار -ing لىق تارماق جۈملە (-ing- clause) تەرىپىدىن تولۇقلىنىپ كېلىدۇ. مەسىلەن:
I hate *the children quarrelling*. (مەن بالىلارنىڭ جېدەل قىلىشىدىن بىزار.)

**(C) مۇرەككەپ ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى**

مۇرەككەپ ئۆتۈملۈك پېئىللارنىڭ تولۇقلىنىشى SVOC ۋە SVOA شەكلىدىكى جۈملىلەردە كۆرۈلىدۇ. بۇنداق جۈملىلەرنىڭ تولدۇرغۇچىسى بىۋاستە تولدۇرغۇچى، تولۇقلىغۇچىسى تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى، ھالىتى تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەت بولىدۇ.

(1) تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان سۈپەت خاراكتېرلىك سۆز بىرىكمىسى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
That music drives *me mad.* (ئۇ مۇزىكا مېنى ھاياجانلاندۇرىدۇ.)

(2) ئىسىم خاراكتېرلىك سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلىدىغان تولۇقلىغۇچى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
They named *the car 'blue bird'.* (ئۇلار ماشىنىنى «كۆك قۇش» دەپ ئاتىدى.)

(3) تولدۇرغۇچىغا قوشۇلۇپ كېلىدىغان ھالەت تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
I left the *key at home*. (مەن ئاچقۇچنى ئۆيدە ئۇنتۇپ قاپتىمەن.)

(4) تولدۇرغۇچىغا قوشۇلۇپ كېلىدىغان پېئىللارنىڭ to بىلەن كېلىدىغان ئىنىقسىز شەكلى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ.
They knew *him to be a spy*. (ئۇلار ئۇنىڭ بىر جاسۇس ئىكەنلىكىنى بىلدى.)

(5) تولدۇرغۇچىغا قوشۇلۇپ كېلىدىغان پېئىللارنىڭ to قوشۇلمىغان ئىنىقسىز شەكلى تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ.
I saw *her leave the room.* (مەن ئۇنىڭ ئۆيدىن چىقىشىنى كۆرگەن.)

(6) تولدۇرغۇچىغا قوشۇلۇپ كېلىدىغان ing- لىق تارماق جۈملە ئارقىلىق تولۇقلىنىپ كېلىدۇ. مەسىلەن:
I heard *someone shouting.* (مەن بىرسىنىڭ ۋارقىرىغىنى ئاڭلىدىم.)

(7) تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان ed- لىق تارماق جۈملە تەرىپىدىن تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
I got *the watch repaired.* (مەن سائەتنى رېمونت قىلدۇردۇم.)

**(D) قوش تولدۇرغۇچىلىق ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى**

قوش تولدۇرغۇچىلىق ئۆتۈملۈك پېئىلنىڭ تولۇقلىنىشى SVOO شەكىلدىكى جۈملىلەردە كۆرۈلىدۇ.

(1) ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى ۋە بىۋاستە تولدۇرغۇچى بولىدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
They offered *her some food*. (ئۇلار ئۇنىڭغا ئازراق يېمەكلىك بەردى.)

(2) ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولدۇرغۇچى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
Please say *something to us*. (بىزگە ئازراق بىر نەرسە دەپ بەرسىڭىز.)

(3) ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان that لىك تارماق جۈملىلەر ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
They told *me that I was ill*. (ئۇلار ماڭا ئاغرىپ قالغانلىقىمنى ئېيتتى.)

(4) ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان -wh لىق تارماق جۈملىلەر ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. مەسىلەن:
He asked *me what time it was*. (ئۇ مەندىن سائەت نەچچە بولغانلىقىنى سورىدى.)

(5) ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان پېئىللارنىڭ -wh لىق ئىنىقسىز شەكلى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ.
Mary showed *us what to do*. (مارى بىزگە نېمە قىلىشنى كۆرسىتىپ بەردى.)

(6) ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدىغان پېئىللارنىڭ to لىك ئىنىقسىز شەكلى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ.
I advised *Alim to see a doctor*. (مەن ئالىمغا دوختۇرغا كۆرۈنۈش تەكلىپىنى بەردىم.)

## 4. There is / are...

تونۇشتۇرغۇچى سۆز there بىلەن كېلىدىغان جۈملىلەر ئادەتتە مەلۇم ئورۇندا مەلۇم شەيئىلەرنىڭ مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. شەكىل جەھەتتىن دائىم there نىڭ كەينىدىن پېئىل be نىڭ مەلۇم شەكلى، ئۇنىڭ كەينىدىن مەۋجۇت شەيئىنىڭ ئىسمى، ئاخىرىدا ئورۇننى ئىپادىلەيدىغان ھالەت (يۈكلىمە ھالەت) كېلىدۇ:

**There is (not) / are (not) / was (not) / were (not) / will (not) be + S + A**

بۇ خىل جۈملە شەكلى ئارقىلىق ھەر قايسى زامانلاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان شەيئىلەرنى ئۆزىگە خاس زامان شەكىللىرى ئارقىلىق ئەكس ئەتتۈرۈشكە بولىدۇ ھەمدە ئىگە بىلەن خەۋەرنىڭ سان جەھەتتىكى ماسلىقى ئاساسىدا تەلەپ قىلىنىدۇ. ھازىرقى زاماندىكى مەۋجۇتلۇقنى ئىپادىلىگەندە كۆپىنچە پېئىل be نىڭ ھازىرقى زامان شەكىللىرىدىن is ۋە are لار ئىشلىتىلىدۇ. مەۋجۇت نەرسە بىرلىك بولسا is، كۆپلۈك بولسا are ئىشلىتىلىدۇ، ئۆتكەن زاماندىكى مەۋجۇتلۇقنى ئىپادىلىگەندە بىرلىك ئۈچۈن was، كۆپلۈك ئۈچۈن were ئىشلىتىلىدۇ، كەلگۈسى زامان ئۈچۈن بىرلىك، كۆپلۈك ئايرىماي

ئىككىلا شەكىل ئۈچۈن will be ئىشلىتىلىدۇ:

There *is* [V] *some milk* [S] in the bottle [A]. (بوتۇلكىدا ئازراق سۈت بار.)
There *was* [V] *a car* [S] in front of the building [A]. (بىنانىڭ ئالدىدا بىر ماشىنا بار ئىدى.)
There *will be* [V] *six cars* [S] in front of the building [A] by tomorrow morning
(ئەتە ئەتىگەنگىچە بىنانىڭ ئالدىدا ئالتە ماشىنا بولىدۇ.)

تۆۋەندە بۇ خىل جۈملىلەرنىڭ ھازىرقى زامان شەكلىنى ئاساس قىلىپ، ئىگە، خەۋەر ماسلىقى ئاساسىدا بولۇشلۇق بايان شەكلى، قىسقارتىلما بايان شەكلى، بولۇشسىز بايان شەكلى، سوئال شەكلى ۋە بولۇشسىز سوئال شەكىللىرى بېرىلدى:

| | سانالمايدىغان ئىسىملار | سانىلىدىغان ئىسىملار | |
|---|---|---|---|
| | (بىرلىك شەكىلدىلا كۆرۈلىدۇ) | بىرلىك | كۆپلۈك |
| بايان شەكلى | There *is some milk* here. | There *is a pen* on the desk. | There *are some pens* on the desk. |
| قىسقارتىلما بايان | (Yes,) There *is.* | (Yes,) There *is.* | (Yes,) There *are.* |
| سوئال شەكلى | *Is* there *any milk* here? | *Is* there *a pen* on the desk? | *Are* there *any pens* on the desk? |
| بولۇشسىز سوئال | *Isn't* there *any milk* here? | *Isn't* there *a pen* on the desk? | *Aren't* there *any pens* on the desk? |
| بولۇشسىز بايان | There *is not any milk* here | There *is not a pen* on the desk. | There *aren't any pens*... |
| بولۇشسىز قىسقارتىلما بايان | (No,) There *isn't.* | (No,) There *isn't.* | (No,) There *aren't.* |

يۇقىرىدىكى مىساللاردىكى milk نىڭ ئورنىغا ھەرقانداق بىر سانالمايدىغان ئىسىمنى قويۇشقا، pen نىڭ ئورنىغا باشقا سانىلىدىغان ئىسىملارنى ئالماشتۇرۇشقا بولىدۇ. ھەرقايسى زامانىدىكى كونكرېت شەكىللىرىنى VI بابتىكى زامان شەكىللىرىدىن پايدىلىنىپ كېڭەيتىۋېلىشقا بولىدۇ.

# تارماق جۈملە بۆلەكلىرىنىڭ سىنتاكسىسلىق رولى

# Syntactic functions of clause elements

جۈملىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرى ئاساسەن تۆۋەندىكى تۆت تەرەپتە ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولىدۇ. ئۇلار (a) شەكىل، (b) ئورۇن، (c) سىنتاكسىسلىق رولى ۋە (d) مەنە ئالاھىدىلىكلىرى قاتارلىقلاردىن ئىبارەت. جۈملىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرى مۇشۇ تەرەپلەر بويىچە مۇھاكىمە قىلىنىدۇ ھەمدە بىر- بىرىدىن روشەن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ.

جۈملىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرى ئىچىدە خەۋەر ئەڭ مۇھىم بۆلەك ھېسابلىنىدۇ. شۇنداقلا جۈملىنىڭ خەۋىرى پەقەت چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىن تەشكىل تاپىدۇ، بۇ توغرىدا V، IV بابلاردا تەپسىلىي توختالغان بولغاچقا بۇ يەردە ئارتۇقچە چۈشەنچە بېرىلمەيدۇ. جۈملىنىڭ خەۋىرىدىن قالسا ئىگە جۈملىنىڭ ئەڭ ئاساسلىق بۆلىكى ھېسابلىنىدۇ، شۇنداقلا ئۇ بۇيرۇق جۈملىلەردىن باشقا ھەرقانداق جۈملىدە دېگۈدەك كېلىدۇ.

## 5. ئىگە Subject

### (a) شەكلى Form

شەكىل جەھەتتىن جۈملىنىڭ ئىگىسى ئىسىم (خاراكتېرلىك) سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلىدۇ. ئىگە بولىدىغان بۇ ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرى تۆۋەندىكىلەردىن بىرەرسى بولۇشى مۇمكىن:

(1) ئېنىق ۋە ئېنىقسىز ئارتىكىل ياكى this/that قاتارلىقلارغا ئوخشاش چەكلىمە سۆزلەرگە ئىسىملار قوشۇلۇپ كېلىپ ياسالغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسى:

*The tall boy* is a student. (ئاۋۇ ئېگىز بالا بىر ئوقۇغۇچى.)

(2) ئالماشلار (Pronouns) ياكى خاس ئىسىملار (Names - Proper nouns):

*He / Ahmet* is not French. (ئۇ \ ئەخمەت فرانسۇز ئەمەس.)

(3) ئىسىم خاراكتېرلىك تارماق جۈملە (Coun clause):

*What she wrote* amazed every one. (ئۇنىڭ يازغىنى ھەر بىرەيلەننى زوقلاندۇردى.)
*The blonde girl who is wearing blue jeans* is my sister.
(كۆك رەڭلىك پادىچىلار ئىشتىنى كىيىۋالغان ئالتۇن چاچلىق قىزچاق مېنىڭ سىڭلىم.)

(4) ھەرىكەتناملار(Gerunds)

*Writing* is her hobby. (يېزىقچىلىق ئۇنىڭ كۆڭۈل خۇشى.)

(5) ھەرىكەتناملىق سۆز بىرىكمىسى (Gerund phrase):

*Writing poetry* is her hobby. (شېئىر يېزىش ئۇنىڭ كۆڭۈل خۇشى.)

(6) پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلى (Infinitives):

*To write* requires special talent. (يېزىقچىلىق ئالاھىدە ئىقتىدار تەلەپ قىلىدۇ.)

(7) بەزى ھاللاردا ھالەتلىك شەكىل دەپ قارىلىدىغان ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى، رەۋىشلەر ۋە ھالەت بېقىندى جۈملىلەرمۇ جۈملىدە ئىگە بولىدىغان ئەھۋاللار بولىدۇ، بىراق ناھايىتى ئاز ئۇچرايدۇ:
*Slowly* [=speaking slowly'] is exactly how he speaks· (ئاستا سۆزلەش دەل ئۇنىڭ ئادىتى.)
*Out on the lake* [='A trip out on the lake'] will be splendid· (كۆل بويىدا سەيلە قىلىش ناھايىتى كۆڭۈللۈك)
*Whenever you are ready* will be fine· (قاچان تەييار بولساڭ بولىۋېرىدۇ.)

### (b) ئورنى Position

ئادەتتە بايان جۈملىلەردە جۈملىنىڭ ئىگىسى خەۋەرنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. yes-no سوراق جۈملىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىللار (operator) نىڭ كەينىدىن كېلىدۇ.
*Every body* [S] has left. (ھەممەيلەن كېتىپ قالدى.)     *No one* came here. (بۇ يەرگە ھېچكىم كەلمىدى.)
Has [operator] *every body* [S] left? (ھەممەيلەن كېتىپ قالدىمۇ؟)
Wh- لىق سوراق جۈملىلەردە ئىگە wh- لىق سوراق ئالماشنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ. Wh- لىق سوراق ئالماش ئۆزى ئىگە بولۇپ كەلگەندە بۇ wh- لىق سوراق ئالماش جۈملىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ. مەسىلەن:
What have [operator] *you* [S] seen today? (بۈگۈن نېمىنى كۆردىڭىز؟)
*What* [S] has kept you so long? (نېمە سىزنى شۇنداق كېچىكتۈردى؟ )

### (c) سىنتاكسىسلىق رولى Syntactic function

(i) بۇيرۇق جۈملىلەردىن باشقا بارلىق چەكلىملىك تارماق جۈملىلەر (چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلگەن تارماق جۈملىلەر) دە ئىگىنىڭ بولۇشى زۆرۈر.

(ii) چەكلىملىك تارماق جۈملىلەردە ئىگە خەۋەرنىڭ شەخس ھەم سانىنى بەلگىلەيدۇ. مەسىلەن:

*Kahar knows* my parents. (قاھار ئاتا- ئانامنى تونۇيدۇ.)     <بىرلىك ساندىكى ماسلىق>
*Kahar and Yasin know* my parents. (قاھار بىلەن ياسىن ئاتا- ئانامنى تونۇيدۇ.) <كۆپلۈك ساندىكى ماسلىق>
*I* [S] *am* [V] your new colleague. (مەن سىزنىڭ يېڭى خىزمەتدىشىڭىز.) <بىرلىك سان ۋە بىرىنچى شەخس ماسلىقى>

***تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا ئىگە بىرلىك شەكىلدىكى پېئىللارنىڭ خەۋەر بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ:***

(1) تۆۋەندىكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرى بىلەن كەلگەن ئىگە:
*as well as   along with   accompanied by   among   together with   in addition to*
*e.g. Among her friends* is Alim. (دوستلىرى ئارىسىدا ئالىممۇ بار.)

(2) تۆۋەندىكى سۆزلەر ئىگە بولغاندا بىرلىك شەكىلدىكى پېئىللارنى ئېلىپ كېلىدۇ:

*one nobody no one nothing each either neither anyone*
*anybody anything any milk/... somebody someone something*
*some milk/... everyone everybody everything*

*e.g. Everyone was* amazed by her poems. (ھەممەيلەن ئۇنىڭ شېئىرىدىن زوقلاندى.)

(3) it بىرەر جۈملىنى باشلاپ كەلسە ئۇ ھالدا ئۇ بىرلىك شەكىلدىكى پېئىلنى ئېلىپ كېلىدۇ:

*It was* her poems that amazed everyone. (ھەممەيلەننى زوقلاندۇرغىنى ئۇنىڭ شېئىرلىرى.)

***تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا ئىگە كۆپلۈك شەكىلدىكى پېئىللارنى تەلەپ قىلىدۇ:***

(1) and ياكى both...and بىلەن باغلىنىپ كېلىدىغان ئىگىلەر:

*Both her mother and father were* doctors. (ئۇنىڭ ئاتا- ئانا ئىككىلىسى دوختۇر ئىدى.)

(2) several، both، many ۋە few قاتارلىق سۆزلەر ئىگە بولغاندا:

*Many were* amazed by her talent. (نۇرغۇن كىشىلەر ئۇنىڭ تالانتىدىن زوقلاندى.)

**تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا ئىگە ياكى بىرلىك شەكىلدىكى پېئىللارنى ياكى كۆپلۈك شەكىلدىكى پېئىللارنى ئېلىپ كېلىدۇ:**

(1) a number of بىلەن كېلىدىغان سۆز بىرىكمىسى ئىگە بولغاندا كۆپلۈك شەكىلدىكى پېئىلنى ئېلىپ كېلىدۇ، the number of دىن تۈزۈلگەن ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بىرلىك شەكىلدىكى پېئىلنى ئېلىپ كېلىدۇ:

*A number of people were* at present. (نۇرغۇن كىشىلەر نەق مەيداندا ئىدى.)

*The number of people at the party was* amazing.
(زىياپەتتىكى كىشىلەرنىڭ سانى كىشىنى ھەيران قالدۇراتتى.)

(2) تۆۋەندىكى سۆزلەر ئۆزلىرىگە ئەگىشىپ كەلگەن ئىسىمغا ئاساسەن ياكى بىرلىك ياكى كۆپلۈك پېئىل شەكلىنى ئەگەشتۈرۈپ كېلىدۇ:

*none no all some most half any majority*

*e.g. All of her poems were* good. (ئۇنىڭ شېئىرلىرىنىڭ ھەممىسى ياخشى ئىدى.)

*All of his milk was* fresh. (ئۇنىڭ سۈتىنىڭ ھەممىسى يېڭى ئىدى.)

(3) ئىگىلەر either...or، neither...nor ياكى not only...but also بىلەن باغلانغان بولسا پېئىلنىڭ بىرلىك ياكى كۆپلۈك بولۇشى ئاشۇ پېئىلغا ئەڭ يېقىن بولغان ئىگىنىڭ سانىغا ئاساسەن بەلگىلىنىدۇ.

*Not only her master but also her classmate is* proud of her.
(ئۇنىڭ ئۇستازىلا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ساۋاقدىشىمۇ ئۇنىڭدىن پەخىرلىنىدۇ.)

*Not only her master but also her classmates were* amazed by her talent.
(ئۇنىڭ ئۇستازىلا ئەمەس بەلكى ئۇنىڭ ساۋاقداشلىرىمۇ ئۇنىڭ تالانتىدىن زوقلاندى.)

**(iii)** ئىگە ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىن تەركىب تاپقان ئىگە تولۇقلىغۇچىسىنىڭ سانىنى بەلگىلەيدۇ. مەسىلەن:

Patigul [S] is *my sister*[Cs]. (پاتىگۈل مېنىڭ سىڭلىم.)

*Patigul and Rana* [S] are *my sisters* [Cs]. (پاتىگۈل بىلەن رەنا مېنىڭ سىڭلىم.)

(iv) ئىگە بىۋاستە تولدۇرغۇچى، ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى، ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ۋە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچىدىكى ئۆزلۈك ئالماشنىڭ سان، شەخس ۋە جىنسىنى بەلگىلەيدۇ. بۇنداق ماسلىق يەنە my own غا ئوخشاش سۆزلەردىمۇ ئۇچرايدۇ. مەسىلەن:

*I* [S] shaved *myself* [O] with *my own* razor. (مەن ئۆزۈمنىڭ ساقال ئالغۇچى بىلەن ساقلىمنى ئالدىم.)

*He* [S] shaved *himself* [O] with *his own* razor. (ئۇ ئۆزىنىڭ ساقال ئالغۇچى بىلەن ساقلىنى ئالدى.)

(v) ئەسلى دەرىجە بىلەن مەجھۇل دەرىجە ئوتتۇرىسىدا شۇنداق بىر ماسلىق بولۇپ، ئەسلى دەرىجىدىكى جۈملىنىڭ بىۋاستە ياكى ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىسى مەجھۇل دەرىجىدە جۈملىنىڭ ئىگىسىگە ئايلىنىدۇ. ئەسلى جۈملىنىڭ ئىگىسى مەجھۇل جۈملىدە ياكى چۈشۈپ قالىدۇ ياكى by بىلەن كېلىدىغان سۆز بىرىكمىسىنىڭ تولۇقلىمىسى بولۇپ قالىدۇ. مەسىلەن:

*My son* [S] has prepared *lunch* [O] today. (ئوغلۇم بۈگۈن چۈشلۈك تاماق تەييارلىدى.) <ئەسلى>
*Lunch* [S] has been prepared by *my son* today. <مەجھۇل>
(بۈگۈن چۈشلۈك تاماق ئوغلۇم تەرىپىدىن تەييارلاندى.)

(vi) قايتۇرما سوراق جۈملىدە ئىگە ئالماش شەكلىدە تەكرارلىنىدۇ. مەسىلەن:

*This milk* is sour, isn't *it*? (بۇ سۈت چۈچۈمەلكەن، شۇنداق ئەمەسمۇ؟)

### (d) مەنە ئالاھىدىلىكلىرى Semantic properties

(i) ئىگە تارماق جۈملىنىڭ ۋەكىللىك خاراكتېرگە ئىگە بولغان تېمىسى (theme or topic) ھېسابلىنىدۇ.
(ii) ئۇ سۆزلىگۈچى تەرىپىدىن ئوتتۇرىغا قويۇلىدى دەپ قارالغان ئۇچۇرنى ئالاھىدە كۆرسىتىدۇ.

## 6. تولدۇرغۇچى: Object: Od - Oi

بىۋاستە تولدۇرغۇچى بىلەن ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى بەزى ئورتاق ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولغاچقا، ئۇلار ئورتاق نام تولدۇرغۇچى بىلەن ئاتىلىدۇ.

### (a) شەكلى Form

شەكىل جەھەتتىن تولدۇرغۇچىمۇ ئىگىگە ئوخشاش ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ياكى ئىسىم خاراكتېرلىك تارماق جۈملىدىن تەركىب تاپىدۇ. تولدۇرغۇچى بولالايدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسىمۇ ئىگە بولالايدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ياكى ئىسىم خاراكتېرلىك تارماق جۈملىلەر بىلەن ئاساسەن ئوخشاش بولىدۇ (X باب 4. مەزمۇنغا قاراڭ). مەسىلەن:

I didn't see Ahmet / him. (مەن ئەخمەتنى \ ئۇنى كۆرمىدىم.)
I saw *a blonde girl who is wearing blue jeans*.
(مەن كۆك رەڭلىك پادىچىلار ئىشتىنى كىيىۋالغان ئالتۇن چاچلىق بىر قىزچاقنى كۆردۈم.)

### (b) ئورنى Position

تولدۇرغۇچى ئادەتتە ئىگە بىلەن خەۋەرگە ئەگىشىپ كېلىدۇ. ئەگەر ھەرئىككى تولدۇرغۇچى تەڭ كېلىشكە توغرا كەلسە ئادەتتە ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى (Oi) بىۋاستە تولدۇرغۇچى (Od) نىڭ ئالدىدا كېلىدۇ:

I gave *him* [Oi] *my address* [Od]. (مەن ئۇنىڭغا ئادرېسىمنى بەردىم.)

ئەگەر بىۋاستە تولدۇرغۇچىنى ئاۋۋال ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە ۋاستىلىك تولدۇرغۇچىنىڭ ئالدىغا to (بەزىدە for) قوشۇلۇپ كېلىپ ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى شەكلىدە كۆرۈلىدۇ ۋە بىۋاستە تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ:

I gave *address* [Od] *to him*. (مەن ئۇنىڭغا ئادرېسىمنى بەردىم.)

### (c) سىنتاكسىسلىق رولى Syntactic function

(i) ئالماشلارغا نىسبەتەن ئۇلارنىڭ تولدۇرغۇچى شەكلى ئىشلىتىلىدۇ:

They amuse *me* [Od].(ئۇلار مېنى خۇشال قىلىدۇ.) I amuse *them* [Od].(مەن ئۇلارنى خۇشال قىلىمەن.)
They gave *me* [Oi] some chocolate. (ئۇلار ماڭا ئازراق شاكىلات بەردى.)
I gave *them* [Oi] some chocolate. (مەن ئۇلارغا ئازراق شاكىلات بەردىم.)

(ii) بىۋاستە تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىگە ئالماشتۇرۇلىدىغان ۋاستىلىك تولدۇرغۇچى ئادەتتە ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى بىلەن باراۋەر كېلىدۇ:

I'll send *John* another copy. ~ I'll send another copy *to John*.
(مەن جونغا باشقا بىر كۆپەيتىلگەن نۇسخىنى ئەۋەتىمەن.)
Pour *me* a drink. ~ Pour a drink *for me*. (ماڭا ئىچىملىك قۇيۇپ بېرىڭ.)

(iii) ۋاسىتىلىك تولدۇرغۇچىنى مەنە جەھەتتىن باشقا بۆلەكلەرگە تەسىر يەتكۈزمەستىن قىسقارتىۋېتىشكە بولىدۇ:

David saved *me* a seat. (داۋىد ماڭا بىر ئورۇن ساقلاپ قويۇپتۇ.)

David saved a seat. (داۋىد بىر ئورۇن ساقلاپ قويۇپتۇ.)    ~

ئەگەر يۇقىرىدىكى جۈملىدىكى me نى قىسقارتىۋەتمەي، a seat نى قىسقارتىۋەتسەك، ئۇ ھالدا me بىۋاستە تولدۇرغۇچىغا ئايلىنىدۇ-دە، جۈملىنىڭ مەنىسى ئۆزگىرىپ كېتىدۇ:

David saved *me.* (داۋىد مېنى قۇتقۇزۇپ قالدى.)

### (d) مەنە ئالاھىدىلىكلىرى Semantic properties

(i) بىۋاستە تولدۇرغۇچى ئادەتتە جۈملىدىكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ تەسىرىگە بىۋاستە تەسىرىگە ئۇچرايدىغان شەيئىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن:

My daughter smashed *a window in my car*. (قىزىم ماشىنامنىڭ بىر ئەينىكىنى چېقىۋەتتى.)

(ii) ۋاسىتىلىك تولدۇرغۇچى ئادەتتە جۈملىدىكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ قوبۇل قىلغۇچىسى بولىدىغان بىر جانلىق سۈپەتدىكى شەيئىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن:

David saved *me* a seat.    I gave *him* some money. (مەن ئۇنىڭغا ئازراق پۇل بەردىم.)

## 7. تولۇقلىغۇچى: Complement: Cs - Co

ئىككىلا تولۇقلىغۇچى باشقا بۆلەكلەر بىلەن باغلىغۇچىلىق مۇناسىۋەتتە بولىدۇ. ئىگە تولۇقلىغۇچىسى (Cs) ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ، جۈملىنىڭ خەۋىرى ياردەمچى (باغلىغۇچى) پېئىلدىن تۈزۈلىدۇ. مەسىلەن:

My glass is *empty*. (مېنىڭ ئىستاكىنىم قۇرۇق.) [1]

Tom became *his assistant*. (توم ئۇنىڭ ياردەمچىسىگە ئايلاندى.) [2]

تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى (Co) تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ:

I found her *very beautiful*. (مەن ئۇنى ناھايىتى گۈزەل ھېس قىلدىم.) [3]

John made Tom and Betty *his assistants*. (جون توم بىلەن بېتىنى ئۆزىنىڭ ياردەمچىسى قىلىۋالدى.) [4]

### (a) شەكلى Form

(i) تولۇقلىغۇچى كۆپىنچە سۈپەت سۆز بىرىكمىسىدىن تەركىب تاپىدۇ:

I found her *very beautiful*. (مەن ئۇنىڭ ناھايىتى گۈزەل ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدىم.)

(ii) سۈپەتلەردىن قالسا تولۇقلىغۇچى بولۇپ كۆپرەك كۆرۈلىدىغىنى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى:

Ahmet is *a student*. (ئەخمەت بىر ئوقۇغۇچى.)

(iii) ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى ۋە بىر قىسىم رەۋىشلەرمۇ تولۇقلىغۇچى بولۇپ كېلەلەيدۇ. ئۇلار تولۇقلىغۇچى بولغاندا ئىش-ھەرىكەتكە مۇناسىۋەتلىك ئورۇن، ۋاقىت ياكى مۇناسىۋەت قاتارلىق ھالەتلىك ئالاھىدىلىكلەرنى ئىپادىلىمەستىن بەلكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى ياكى سۈپەت سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشاش ئىگە ياكى تولدۇرغۇچىنىڭ مەلۇم ئالاھىدىلىكى ياكى ئەھۋالىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ ياكى تولۇقلايدۇ. مەسىلەن:

She is *in good health*. (ئۇنىڭ سالامەتلىكى ياخشى.)    <ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى>

That is *of no importance*. (ئۇ مۇھىم ئەمەس.)    <ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى>

The class is *over*. (دەرس ئاخىرلاشتى.)    <رەۋىش>

The television is still *on*. (تېلېۋىزور تېخىچە ئوچۇق ئىكەن.)    <رەۋىش>

(iv) تولۇقلىغۇچىلار ئىسىم خاراكتېرلىك تارماق جۈملىدىن تۈزۈلىشىمۇ مۇمكىن:

My assumption is *that interest rates will soon fall.*

(مېنىڭ قىياسىم شۇكى، پايدا نىسبىتى ئۇزاققا قالماي تۆۋەنلەيدۇ.)

### (b) ئورنى Position

ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ئادەتتە ئىگە بىلەن خەۋەرگە ئەگىشىپلا كېلىدۇ. تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى ئادەتتە بىۋاستە تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدۇ. [1-، 2-، 3-، 4- مىساللارغا قاراڭ]

### (c) سىنتاكسىسلىق رولى Syntactic function

(i) ئەگەر تولۇقلىغۇچى ئىسىم بولسا ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ئىگە بىلەن، تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى بىۋاستە تولدۇرغۇچى بىلەن سان جەھەتتىن بىردەكلىكتە ئىگە بولۇشى كېرەك. [2-، 4-] مىساللارغا قاراڭ.

(ii) ئەگەر تولۇقلىغۇچى ئۆزلۈك ئالماش بولسا، ئىگە تولۇقلىغۇچىسى سان، شەخس ۋە جىنس جەھەتتىن ئىگە بىلەن بىردەكلىكتە ئىگە بولىدۇ.

She is not *herself* today. (ئۇ بۈگۈن ئۆزىگە ئوخشىمايلا قالدى.)

(iii) تولدۇرغۇچىغا ئوخشىمايدىغان يېرى، تولۇقلىغۇچى ماس ھالدىكى مەجھۇل جۈملىدە ئىگىگە ئايلىنالمايدۇ. شۇڭلاشقا SVC شەكلىدىكى جۈملىنىڭ ماس مەجھۇل دەرىجە شەكلى بولمايدۇ. ئەلۋەتتە، SVOC شەكلىدىكى جۈملىنىڭ بىۋاستە تولدۇرغۇچىسى ماس مەجھۇل دەرىجىدىكى جۈملىنىڭ ئىگىسىگە ئايلىنالايدۇ ھەمدە ئەسلى جۈملىدىكى تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى مەجھۇل جۈملىدە ئىگە تولۇقلىغۇچىسى بولىدۇ:

His friends call *him* [Od] *Ted* [Co]. (دوستلىرى ئۇنى تېد دەپ چاقىرىدۇ.)

~ He [S] is called *Ted* [Cs] by his friends. (ئۇ دوستلىرى تەرىپىدىن تېد دەپ چاقىرىلىدۇ.)

(iv) ئەگەر ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ئالماشتىن تەركىب تاپقان بولسا، باش كېلىش شەكلى بىلەن تولدۇرغۇچى شەكلى ئىككىلىسىنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بىراق باش كېلىش شەكلى قېلىپلاشقان ئىنگلىز تىلى (بولۇپمۇ ئامېرىكا ئىنگلىز تىلى) دا كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ:

This is *he*. (دەل ئۇ.)　　　　That is *him*. (دەل ئۇ.)

### (d) مەنە ئالاھىدىلىكى Semantic properties

تولۇقلىغۇچى مەنە جەھەتتىن جۈملىدىكى ئۆزىگە مۇناسىۋەتلىك بۆلەكلەر (يەنى ئىگە بىلەن تولدۇرغۇچى) نىڭ ئالاھىدىلىكىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ. مەسىلەن، يۇقىرىدىكى مىساللارنىڭ ھەممىسىدە ئىگە تولۇقلىغۇچىسى ياكى تولدۇرغۇچى تولۇقلىغۇچىسى ئاساسەن جۈملىنىڭ ئىگىسى ياكى تولدۇرغۇچىسىنىڭ مەلۇم ئالاھىدىلىكىنى گەۋدىلەندۈرۈپ بەرگەن.

## 8. ھالەت: Adverbial: $A_s$ - $A_o$

ھالەتلەر جۈملە بۆلەكلىرى ئىچىدىكى تۈرلىرى ئەڭ كۆپ، باشقىلاردىن ئالاھىدە پەرقلىنىپ تۇرىدىغان بىر بۆلەك ھېسابلىنىدۇ. جۈملە خەۋىرىدە ئىپادىلەنگەن ئىش - ھەرىكەتنىڭ قاچان، قەيەردە، نېمە مەقسەتتە، نېمە سەۋەبتىن قانداق يۈزبەرگەنلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدىغان بۆلەك ھېسابلىنىدۇ.

### (a) شەكلى Form

**ھالەت ئادەتتە تۆۋەندىكىلەرنىڭ بىرەرسىدىن تەركىب تاپىدۇ.**

(i) رەۋىش سۆز بىرىكمىلىرى (ئىنگلىز تىلىدا رەۋىش سۆز بىرىكمىسىنىڭ ھالەت بولۇش نىسبىتى ئەڭ يۇقىرى بولىدۇ):

He speaks English *very slowly*. (ئۇ ئىنگلىزچىنى ناھايىتى ئاستا سۆزلەيدۇ.)

She telephoned (*just*) *then*. (ئۇ دەل شۇ ۋاقىتتا تېلېفون قىلغان ئىدى.)

(ii) ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسى (رەۋىش سۆز بىرىكمىلىرى بىلەن ئوخشاش دېگۈدەك نىسبەتتە ئىشلىتىلىدۇ):

He studies Physics in Xinjiang University. (ئۇ شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتىدا فىزىكا ئىلمى ئۆگىنىدۇ.)

(iii) ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (ئىسىم سۆز بىرىكمىسمۇ ئىنگلىز تىلىدا ھالەت ئورنىدا خېلى كەڭ ئىشلىتىلىدۇ):

She telephoned me *last week*. (ئۇ ماڭا ئالدىنقى ھەپتە تېلېفون قىلغان.)

(iv) چەكلىملىك تارماق جۈملىلەر (تارماق جۈملىلەرنىڭ ھالەت ئورنىدا ئىشلىتىلىش نىسبىتىمۇ خېلىلا يۇقىرى):

She telephoned *after she had seen the announcement*.
(ئۇ جاكارنى كۆرگەندىن كېيىن تېلېفون قىلدى.)

(v) چەكلىمىسىز تارماق جۈملىلەر:

She telephoned *while waiting for the plane*. (ئۇ ئايروپىلان ساقلاۋاتقاندا تېلېفون قىلغان.)
She telephoned *hoping for a job*. (ئۇ خىزمەت تېپىش ئۈمىدىدە تېلېفون قىلغان ئىدى.)
She telephoned *to ask for an interview*. (ئۇ ئۇچرىشىشنى تەلەپ قىلىپ تېلېفون قىلغان ئىدى.)
She telephoned *angered at the delay*. (ئۇ كېچىككەنگە ئاچچىقلىنىپ تېلېفون قىلغان ئىدى.)

(vi) پېئىلسىز تارماق جۈملىلەر:

She telephoned *though obviously ill*. (ئۇ ئېنىقكى ئاغرىقلىقىغا قارىماي تېلېفون قىلدى.)

## (b) ئورنى Position

ئادەتتە، ھالەتلەر تارماق جۈملىدە بىرقانچە ئورۇندا كېلىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىدۇ. ھالەتلەرنىڭ بۇنداق يۆتكىلىشچانلىقى ئۇلارنىڭ تۈرى ۋە شەكلىگە باغلىق بولىدۇ. SVA شەكلىدىكى جۈملىنىڭ ھالىتى ئادەتتە ئىگە ۋە خەۋەرگە ئەگىشىپ كېلىدۇ، SVOA شەكلىدىكى جۈملىلەرنىڭ ھالىتى ئادەتتە بىۋاستە تولدۇرغۇچىغا ئەگىشىپ كېلىدۇ. باشقىلىرى ئادەتتە جۈملىنىڭ ئاخىرىدا كېلىدۇ.

## (c) سىنتاكسىسلىق رولى Syntactic function

ھالەتلەرنى سىنتاكسىسلىق رولى ۋە جۈملىدىكى ئورنىغا ئاساسەن يۆكلىمە ھالەتلەر ۋە تاللىنىشچان ھالەتلەر دەپ بۆلۈشكە بولىدۇ. ھالەتلەردىن SVA ۋە SVOA شەكلىدىكى جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدىغان ھالەتلەر (يەنى ئىگىگە مۇناسىۋەتلىك ھالەتلەر بىلەن تولدۇرغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەتلەر) جۈملىدە چوقۇم كېلىشى زۆرۈر بولغان ھالەتلەر بولغاچقا ئۇلارنى يۆكلىمە ھالەتلەر (Obligatory Adverbials) دەپ ئاتاشقا بولىدۇ. باشقا ھالەتلەرنى جۈملىدە ئىشلەتسەكمۇ ئىشلەتمىسەكمۇ جۈملىنىڭ ئومۇمىي قۇرۇلمىسى، مەنىسىگە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ، شۇڭلاشقا بۇنداق ھالەتلەرنى تاللىنىشچان ھالەتلەر (Optional Adverbials) دەپ ئاتاشقا بولىدۇ.

## (d) مەنە ئالاھىدىلىكلىرى Semantic properties

ھالەتلەر ئىش- ھەرىكەتنىڭ يۈز بېرىش مۇھىتىنى كۆرسىتىدۇ ياكى تارماق جۈملىلەرئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش بىلەن تەمىن ئېتىدۇ. مەنە جەھەتتىكى باشقا ئالاھىدىلىكلىرى ھالەتلەرنىڭ مەنە جەھەتتىكى تۈرلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ.

ھالەتلەرنى مەنە جەھەتتىكى رولىغا ئاساسەن ماكان، زامان، جەريان، مۇناسىۋەت، مۇمكىنچىلىك ۋە دەرىجە قاتارلىق كاتېگورىيىلەر بويىچە تۈرلەرگە ئايرىشقا بولىدۇ.

### (i) ماكان Space

بۇ كاتېگورىيىدىكى ھالەتلەر ئىش- ھەرىكەتنىڭ قەيەردە، قايسى يۆنىلىشتە ياكى قانچىلىك ئارىلىقتا يۈز بېرىدىغانلىقىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. جۈملىدىكى ئورنى دائىم خەۋەر ياكى تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىدە بولىدۇ.

(1) Space (ماكان)
- position (ئورۇن) e.g. He is *at home*. (ئۇ ئۆيىدە.)
- direction (يۆنىلىش) e.g. He went *to school*. (ئۇ مەكتەپكە كەتتى.)
- distance (مۇساپە) e.g. He had gone *a long way*.(ئۇ ئۇزۇن يول يۈردى.)

يۇقىرىدىكى مىساللاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ماكان كاتېگورىيىسىدىكى ئورۇن ھالىتى ئىش- ھەرىكەت يۈز بەرگەن ياكى مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئورۇننى ئىپادىلەيدۇ. يۆنىلىش ھالىتى بولسا ئىش- ھەرىكەتنىڭ قەيەردىن قەيەرگە يۆنەلگەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. ئىش- ھەرىكەتنىڭ ئورنىنى ياكى يۆنىلىشىنى سورايدىغان جۈملىلەردە دائىم where جۈملىنىڭ

*Where* is she sleeping? (ئۇ نەدە ئۇخلاۋاتىدۇ؟) *On the bed.* (كارىۋاتتا.) <ئورۇن>

*Where* is she walking? (ئۇ نەدە ئايلىنىۋاتىدۇ؟) *In the park.* (باغچىدا.) <ئورۇن>

*Where* is she walking? *Along the river.* (دەريانى بويلاپ.) <يۆنىلىش>

*Where* is she walking? (ئۇ نەگە كېتىۋاتىدۇ؟) *To the park.* (باغچىغا.) <نىشان>

ئاخىردىكى ئىككى جۈملىگە which بىلەن where ... to نى ئىشلىتىپ يۆنىلىش ۋە نىشاننى تېخىمۇ ئېنىق سوراشقا بولىدۇ:

*Which way* is she walking? (ئۇ قايسى يول بىلەن كېتىۋاتىدۇ؟) <يۆنىلىش>

*Where* is she walking to? <نىشان>

مۇساپىنى سوراشتا where ياكى which... نى ئىشلەتمەستىن، بەلكى how far...? نى ئىشلىتىمىز:

*How far* had you driven? (قانچىلىك يول يۈردۈڭ؟) *Six miles.* (ئالتە مىل.) <مۇساپە>

بۇ ھالەتلەرنى ئادەتتە SVA ۋە SVOA شەكلىدىكى جۈملىدىن قىسقارتىۋەتسەك جۈملىنىڭ مەزمۇنىغا ۋە قۇرۇلمىسىغا تەسىر كۆرسىتىپ قويىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ماكان مۇناسىۋەتلىرىنى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەر جۈملىدە كۆپىنچە يۈكلىمە ھالەت سۈپىتىدە كۆرۈلىدۇ. بۇنداق جۈملە شەكىللىرىدىن باشقا شەكىللەردە كەلگەندە، شۇنداقلا SVOA شەكلىدىكى جۈملىنىڭ خەۋىرىدىكى پېئىل مۇرەككەپ ئۆتۈملۈك پېئىل [1-جۈملىدىكى put...on... غا قاراڭ] بولماستىن، بەلكى ئاددىي ئۆتۈملۈك پېئىل [2-جۈملىدىكى having (is) غا قاراڭ] بولغاندا بۇنداق ھالەتلەرنى تاللاپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. (X باب. 2. كۆرسەتمە)

You can *put* the dish *on the table*. (تەخسىنى ئۈستەل ئۈستىگە قويسىڭىز بولىدۇ.) [1]

He *is having* a bath (*in the bath room*). (ئۇ مۇنچىدا يۇيۇنىۋاتىدۇ.) [2]

### (ii) زامان Time

زامان كاتېگورىيىسىدىكى ھالەتلەر ئىش-ھەرىكەتنىڭ قاچان، قايسى ئورۇندا، قانچىلىك ۋاقىت داۋام ئەتكەنلىكىنى، شۇنداقلا ئىش-ھەرىكەتنىڭ ئىزچىللىقىنى ۋە ئىش-ھەرىكەتنىڭ ۋاقىت جەھەتتىكى ئىلگىرى-كېيىنلىك مۇناسىۋىتىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ھالەتلەردۇر.

ئىنگلىز تىلىدا زامان مۇناسىۋەتلىرىنى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەرنىڭ ئورنى ئىنتايىن يۆتكىلىشچان بولۇپ، ئۇلار ئۆز نۆۋىتىدە جۈملىنىڭ ھەرقانداق بىر جايىدا كېلىپ قېلىشى مۇمكىن، بىراق ئىش-ھەرىكەتنىڭ قاچان، قايسى ئورۇندا، قانچىلىك داۋام ئەتكەنلىكىنى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەرنىڭ ئەڭ مۇۋاپىق ھەم كۆپ كۆرۈلىدىغان ئورنى يەنىلا جۈملىنىڭ ئاخىرى (كۆپىنچە) ياكى بېشىدا بولىدۇ.

She drove to Chicago *on Sunday.* (ئۇ يەكشەنبە كۈنى چىكاگوغا ماشىنىلىق باردى.)

*On Sunday,* she drove to Chicago.

ئىش-ھەرىكەتنىڭ قاچان يۈز بەرگەنلىكىنى سورىغاندا دائىم when جۈملىنىڭ بېشىدا ئىشلىتىلىدۇ:

*When* did she drive to Chicago? (ئۇ چىكاگوغا قاچان ماشىنىلىق باردى.) *On Sunday*.

ئىش-ھەرىكەتنىڭ قانچە ئۇزۇندىن بېرى داۋاملىشىپ كېلىۋاتقانلىقىنى ياكى قانچە ئۇزاق داۋام ئېتىدىغانلىقىنى سورىغاندا دائىم *How long...?* ئىشلىتىلىدۇ:

*How long* have you been living here? (بۇ يەردە قاچاندىن بېرى تۇرۇپ كېلىۋاتىسىز؟)

I have been living here *for ten years*. (مەن بۇ يەردە ئون يىلدىن بېرى تۇرىۋاتىمەن.)

I have been living here *since 1995*. (مەن بۇ يەردە 1995-يىلدىن بېرى تۇرۇۋاتىمەن.)

*How long* will you be staying here? (بۇ يەردە قانچە ئۇزاق تۇرىسىز؟)

I will be staying here *for another ten years*. (مەن بۇ يەردە يەنە ئون يىلغىچە تۇرىمەن.)

I will be staying here *until 2015*. (مەن بۇ يەردە 2015-يىلغىچە تۇرىمەن.)

ئىش-ھەرىكەت يۈزبېرىش ۋاقتىنىڭ ئىزچىللىقىنى سورىغاندا دائىم *How often...?* ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە بايان جۈملىلەردە دائىم ئىزچىللىق ياكى دائىملىقنى ئىپادىلەيدىغان رەۋىش سۆزلىرى ھالەت بولۇپ دائىم ئىگىنىڭ كەينىدىن، ئەگەر خەۋەر تەركىبىدە ياردەمچى پېئىل بولسا دائىم شۇ بىرىنچى ياكى بىردىنبىر ياردەمچى پېئىلنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ:

*How often* do you go to the theater? (سىز تىياتىرخانىغا قانچىلىك بارىسىز؟)

I *frequently* go there. I *often* go there. I *always* go there. (مەن ئۇ يەرگە دائىم بېرىپ تۇرىمەن.)

### (iii) جەريان Process

بۇ كاتېگورىيىدىكى ھالەتلەرنى تۆۋەندىكى تۆت تۈر بويىچە چۈشىنىشكە بولىدۇ، ئۇلار:

(1) ئۇسۇل (Manner) نى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەر:

*carefully* *with deference* *slowly* *casually* *like John* *loudly*

e.g. He does everything *very carefully*. (ئۇ ھەممە ئىشنى ناھايىتى ئېھتىيات بىلەن قىلىدۇ.)

(2) ۋاستە (Means) نى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەر:

*by bus* *in mathematics* *through insight* *on foot* *by hand,* etc

e.g. He goes to school *on foot*. (ئۇ مەكتەپكە پىيادە بارىدۇ.)

(3) قورال- سايمانلار (Instrument) نى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەر:

*with a fork* *using a dictionary* *by means of interrogation*, etc

e.g. American people eats *with forks*. (ئامېرىكىلىقلار تاماقنى ۋىلكا بىلەن يەيدۇ.)

(4) ئىش- ھەرىكەتنىڭ سۇبيېكتى (Agentive) نى ئىپادىلەيدىغان ھالەتلەر:

*by John* *by Zordun Sabir* *by Mohammed*

*e.g.* This book has been compiled *by Mohammed.* (بۇ كىتاب مۇھەممەد تەرىپىدىن تۈزۈلدى.)

### (iv) مۇناسىۋەت Respect

بۇ كاتېگورىيە ماكان ۋە زامان كاتېگورىيىلىرىگە قارىغاندا ھالەتلەرنىڭ ناھايىتى كەڭ ھەم ئابستراكت مەنە كاتېگورىيىسى ھېسابلىنىدۇ. بۇ كاتېگورىيىگە تەۋە بولغان ھالەتلەر جۈملىدىكى ئاساسلىق ئىش- ھەرىكەت سۈپىتىدە ئەمەس، بەلكى ئاساسلىق ئىش- ھەرىكەت بىلەن مەلۇم مۇناسىۋىتى بار بولغان ھەمدە شۇ ئىش- ھەرىكەتنىڭ يۈز بېرىشىگە تۈرتكە بولىدىغان ئىش- ھەرىكەت ياكى ئەھۋال سۈپىتىدە كۆرۈلىدىغان جۈملىنىڭ ياردەمچى بۆلىكى ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن:

*So far as the traveling facilities are concerned,* we have made a popular decision; *but with respect to date,* many people are expressing dissatisfaction.

(پەقەت سەپەر جابدۇقلىرىنىلا كۆزدە تۇتقاندا بىز ھەممەيلەنگە ياققۇدەك قارار چىقارغان ئىدۇق، بىراق سەپەرگە چىقىش كۈنىگە نىسبەتەن نۇرغۇن كىشىلەر نارازىلىقىنى ئىپادىلەۋاتىدۇ.)

She talked learnedly *about Kant.* (ئۇ كانت توغرىسىدا تەپسىلىي سۆزلىدى.)

He has always been frightened *of earwigs*. (ئۇ باشتىن- ئاخىر «قۇلاق» لاردىن قورقۇپ كەلدى.)

### (v) مۇمكىنچىلىك Contingency

بۇ كاتېگورىيىدىكى ھالەتلەرنى تۆۋەندىكى تۈرلەر بويىچە چۈشىنىشكە بولىدۇ:

(1) سەۋەب (Cause): (of قا ئوخشاش ئالدى قوشۇلغۇچىلار بىلەن كېلىدىغان سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلىدۇ.)

She died *of cancer.* (ئۇ راك كېسىلى بىلەن ئۆلۈپ كەتتى.)

(2) ئاساس (Reason): (كۆپىنچە because غا ئوخشاش ئىبارىلەر بىلەن باشلىنىدۇ.)

He bought this book *because of his interest in Physics*.

(ئۇ فىزىكىغا قىزىققاچقا بۇ كىتابنى سېتىۋالدى.)

(3) مەقسەت (Purpose): (دائىم پېئىللارنىڭ to بىلەن تۈزۈلىدىغان ئىنىقسىز شەكلىدىن تۈزۈلىدۇ.)

He bought the book *so as to study Physics*. (ئۇ فىزىكا ئۆگىنىش ئۈچۈن بۇ كىتابنى سېتىۋالدى.)

(4) نەتىجە (Result): (دائىم so غا ئوخشاش ئىبارىلەر بىلەن كېلىدىغان تارماق جۈملىلەردىن تۈزۈلىدۇ.)

He read the book, *so he acquired some knowledge of Physics*.

(ئۇ كىتابنى ئوقۇدى، شۇڭلاشقا ئۇ فىزىكىدىن ئازراق بىلىمگە ئېرىشتى.)

(5) شەرت (Condition): (دائىم if بىلەن باشلىنىدىغان سۆز بىرىكمىسى ياكى تارماق جۈملىدىن تۈزۈلىدۇ.)

*If he reads the book carefully,* he will acquire some knowledge of physics.

(ئەگەر ئۇ بۇكىتابنى ئەستايىدىل ئوقۇسا، فىزىكىدىن ئازراق بولسىمۇ بىرنەر بىلىپ قالاتتى.)

(6) يول قويۇش، ئۆتۈنۈش (Concession): (بۇنداق ھالەتلەر مەلۇم ئىمكانىيەت بولمىغان تەقدىردىمۇ مۇناسىۋەتلىك بىرەر ئىش- ھەرىكەتنىڭ ۋۇجۇتقا كەلگەنلىكىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىلىدۇ.)

*Though he didn't read the book,* he acquired some knowledge of Physics.

(گەرچە ئۇ بۇكىتابنى ئوقۇمىغان بولسىمۇ، بىراق فىزىكىدىن مەلۇم بىلىمگە ئېرىشتى.)

(vi) دەرجە Degree

بۇ كاتېگورىيىدىكى ھالەتلەر مەنە جەھەتتىن جۈملىدە ئىپادىلەنگەن ئەسلى قىممەتنى كۈچەيتىش ياكى ئاجىزلاشتۇرۇش رولىغا ئىگە بولۇپ دائىم شۇ خىل قىممەتنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ئاساسلىق سۆزنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. مەسىلەن:

She has been enthusiastic about her job. (ئۇ ئۆز خىزمىتىگە نىسبەتەن قىزغىن بولۇپ كەلدى.)

She has not been enthusiastic about her job. (ئۇ ئۆز خىزمىتىگە نىسبەتەن قىزغىن بولماي كەلدى.)

بۇ جۈملىلەرگە دەرىجە رەۋىشلىرى ئىشلىتىلسە بىرىنچىسىدىكى ئەسلى قىممەت كۈچەيسە، ئىككىنچىسىنىڭ ئاجىزلىشىدۇ:

She has been *really* enthusiastic about her job. (ئۇ ئۆز خىزمىتىگە ھەقىقەتەن قىزغىن بولۇپ كەلدى.)

She hasn't been *really* enthusiastic about her job. (ئۇ ئۆز خىزمىتىگە ھەقىقەتەن قىزغىن بولماي كەلدى.)

## ھالەتلەرنىڭ تەرتىپى the order of the adverbials

ھالەت تۈرى بىر قەدەر كۆپ، ئورنى تۇراقسىز ھەمدە جۈملىدە ئىشلىتىش سانىغا ئانچە چەك قويۇلۇپ كەتمەيدىغان بىر بۆلەك ھېسابلىنىدۇ. شۇڭلاشقا، بەزىدە بىر جۈملىدە بىرقانچە ھالەت تەڭلا كېلىپ قېلىشى مۇمكىن، بولۇپمۇ ۋاقىت، ئورۇن ۋە ئىش- ھەرىكەتنىڭ جەريانىغا مۇناسىۋەتلىك ھالەتلەر بىرلىكتە كېلىدىغان ئەھۋال كۆپرەك ئۇچرايدۇ. باشقا ھالەتلەرنىڭ بىرلىكتە كېلىش ئەھۋالى ئانچە كۆپ ئۇچرىمايدۇ، بىرلىكتە كەلگەن تەقدىردىمۇ مەنە جەھەتتىكى ئېھتىياج تۈپەيلىدىن تەبىئىي ھالدا تېگىشلىك ئورۇننى تاپالايدۇ. بىراق يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئۈچ خىل كاتېگورىيىدىكى ھالەتلەرنى ئىشلەتكەندە چوقۇم ئۇلارنى مەلۇم قائىدە بويىچە تەرتىپكە سېلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئۇلارنىڭ دائىملىق تەرتىپى تۆۋەندىكىچە:

process (جەريان) – space (ماكان) – time (زامان)

He worked *quietly* [process] *at home* [space] *that day* [time].

(ئۇ ئاشۇ كۈنى ئۆيىدە جىمجىت ئىشلىدى.)

The plane arrived *uneventfully* [process] *at Urumqi* [space] *by midnight* [time].

(ئايروپىلان يېرىم كېچىگە يېقىن ئۈرۈمچى ئايرودرومىغا ساق- سالامەت يېتىپ كەلدى.)

يۇقىرىدا تىلغا ئېلىپ ئۆتكەندەك، ۋاقىت ھالىتىنى جۈملىنىڭ بېشىغا ئالماشتۇرساقمۇ يەنىلا ئوخشاش مەنە ئىپادىلەيدۇ:

*By midnight* [time], the plane arrived *uneventfully* [process] *at Urumqi* [space]

ھالەتلەرنىڭ تەركىبىدىكى ھەرقايسى بىرلىكلەرنى ئورۇنلاشتۇرغاندا تۆۋەندىكىلەر دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ:

(i) ئورۇن ھالىتى تەركىبىدە چوڭ- كىچىك بىرقانچە تەركىبلەر تەڭلا كېلىپ قالسا، ئۇ ھالدا كىچىكىدىن چوڭىغا قاراپ تىزىلىدۇ. مەسىلەن:

I was born *in a small town on the river Kuktam near the southern side of Taklimakan Desert.*

(مەن تەكلىماكان قۇملۇقىنىڭ جەنۇبىي گىرۋىكىدىكى كۆكتام دەرياسى بويىغا جايلاشقان كىچىك بىر بازاردا دۇنياغا كەلگەن.)

(ii) ۋاقىت ھالىتى تەركىبىدىكى بىرلىكلەرمۇ كىچىكىدىن چوڭىغا قاراپ تىزىلىدۇ. مەسىلەن:

I was at home on Sunday April 23rd last year.

(مەن ئۆتكەن يىلى 23-ئاپرېل يەكشەنبە ئۆيىدە ئىدىم.)

# تارماق جۈملە بۆلەكلىرىنىڭ تەرتىپى Order of clause elements

تارماق جۈملە بۆلەكلىرىنىڭ تەرتىپى خېلىلا مۇقىم بولۇپ يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغاندەك يەتتە خىل جۈملە قېلىپىنى شەكىللەندۈرۈشنىڭ ئاساسى ھېسابلىنىدۇ. بىراق يەنە نۇرغۇن ئالاھىدە ئەھۋاللار بولۇپ، جۈملە بۆلەكلىرىنىڭ تەرتىپىگە مەلۇم تەسىرلەرنى كۆرسىتىدۇ.

(a) جۈملە بۆلەكلىرى ئارىسىغا تاللىنىشچان ھالەتلەر قىستۇرۇلۇشى مۇمكىن. گەرچە كۆپ قىسىم ھالەتلەر جۈملىنىڭ ئاخىرىدا كەلسىمۇ، بىراق بىرقىسىم رەۋىش ياكى قىسقا ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلگەن ھالەتلەر دائىم جۈملىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدا يەنى كۆپىنچە ئىگىنىڭ كەينىدىن، ئەگەر ياردەمچى پېئىل بولسا بىرىنچى ياكى بىرىنچى ياردەمچى پېئىلدىن كېيىن كېلىدۇ. باغلىغۇچى ھالەتلەر دائىم جۈملىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ:

Does it *often* rain in London? (لوندوندا دائىم يامغۇر يېغىپ تۇرامدۇ؟)

You have *perhaps* heard the story before. (سىلەر ئېھتىمال ئىلگىرى بۇ ھېكايىنى ئاڭلىغان بولغىيتتىڭلار.)

They may *in fact* be at home now. (ئۇلار ھەقىقەتەن ئۆيدە بولۇشى مۇمكىن.)

*In any case,* you can't watch that movie. (قانداقلا بولمىسۇن، سەن ئۇ كىنونى كۆرسەڭ بولمايدۇ.)

**(b) يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان يەتتە خىل جۈملە قېلىپى بايان جۈملىنى ئاساس قىلغان. بۇ جۈملە قېلىپلىرىدىكى تەرتىپ تارماق جۈملىنىڭ سىنتاكسىسلىق شەكىللىرىدىكى تۆۋەندىكىدەك ئۆزگىرىشلەرنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىشى مۇمكىن:**

**(i) yes-no بىلەن جاۋاب بېرىلىدىغان سوراق جۈملىلەردە فۇنكسىيىلىك پېئىل (operator، يەنى سوراق جۈملە ياسايدىغان بىرىنچى ياردەمچى پېئىل) ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدۇ:**

*Have* [operator] *you* [S] heard from John? (جوندىن خەۋەر ئالالىدىڭىزمۇ؟)

**(ii) wh- لىق سوراق جۈملىلەردە سورالغان قىسىم بىلەن فۇنكسىيىلىك پېئىل ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ (بىراق ئىگىنىڭ ئۆزى سورالغان ئەھۋال بۇنىڭ سىرتىدا):**

*What* [Od] *did* [operator] *they* [S] tell you? (ئۇلار ساڭا نېمىنى ئېيتىپ بەردى؟)

*Where* [A] *are* [operator] *you* [S] staying? (نەدە تۇرۇۋاتىسەن؟)

**(iii) مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىلەردە، مۇناسىۋەت ياردەمچى سۆز (that قاتارلىقلار) بىلەن شۇ مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىنى ئۆزىگە تەركىب قىلىدىغان باش جۈملە <u>مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىنىڭ</u> ئىگىسىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ:**

I know the food <u>*that they like*</u>. (مەن ئۇلار ياخشى كۆرىدىغان يېمەكلىكنى بىلىمەن.)

Can you please show me the room <u>*where* [A] *the lecture* [S] is being held</u>?

(سىز ماڭا نۇتۇق سۆزلىنىۋاتقان ئۆينى كۆرسىتىپ بېرەلەمسىز؟)

This is the friend <u>*about whom* [A] *you* [S] have heard so much</u>.

(بۇ سەن گېپىنى كۆپ ئاڭلىغان ھېلىقى دوستۇم شۇ.)

**مۇناسىۋەت ياردەمچى سۆز ئىگە بولۇپ كەلگەن مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىلەردىكى تەرتىپ يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان جۈملىلەرنىڭ ئادەتتىكى تەرتىپىگە ئوخشاش بولىدۇ:**

Let me introduce you to someone <u>*who* [S] has been wanting to meet you for a long time</u>.

(مەن سىزنى ئۇزۇندىن بېرى سىز بىلەن كۆرۈشۈشكە تەقەززا بولۇپ كېلىۋاتقان بىرىگە تونۇشتۇرۇپ قوياي.)

**(iv) ئۈندەش جۈملىلەردە، what ياكى how بىلەن تۈزۈلگەن سۆز بىرىكمىسى ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ ياكى ئىگە ئىشلىتىلمىسىمۇ بولىدۇ، بۇنداق سۆز بىرىكمىسى ئىگە بولۇپ كېلىدىغان قىسمەن ئەھۋاللار بۇنىڭ سىرتىدا:**

*What a wonderful garden* [Cs] (this [S] is)! (بۇ نېمە دېگەن گۈزەل باغچا-ھە!)

*How polite* [Cs] you [S] are! (سىز نېمە دېگەن ئەدەپلىك!)

**(V) ئىككىنچى شەخسكە قارىتىلغان بۇيرۇق جۈملىلەردە ئادەتتە ئېنىق ئەكس ئېتىدىغان ئىگە بولمايدۇ:**

*Show* [V] *me* [Oi] *your paper* [Od] *now* [A]. (ماڭا ھازىرلا قەغىزىڭنى كۆرسەت.)

**(c) ئۇچۇرلارنى گەۋدىلەندۈرمەكچى ياكى كۆچەيتمەكچى بولغاندا جۈملە قېلىپلىرىدىكى نورمال تەرتىپتە يۆتكىلىش كۆرۈلۈشى مۇمكىن (كۆپىنچە جۈملە بېشىغا ياكى ئاخىرىغا):**

*That question* [Od] I won't answer. (=I won't answer *that question* [Od].)

(مەن ئۇ سوئالغا جاۋاب بەرمەي. = ئاشۇ سوئالغا مەن جاۋاب بەرمەيمەن.)

*In* [A] you go. (= You go in.) (ئىچىگە كىرىڭ.)

Abdullah wants to leave, and so does *Adil* [S]. (= Adil wants to leave, too.)

(ئابدۇللا ماڭماقچى، ئادىلمۇ شۇنداق.)

Here comes *the bus* [S]. (=The bus comes here.) (بۇ يەرگە ئاپتوبۇس كېلىدۇ.)

**(d) جۈملە تەركىبىدىكى ئۇزۇنراق بىرلىك، بولۇپمۇ تارماق جۈملىگە ئوخشاش بىرلىك، قىسقىراق بىرلىكنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ:**

The discovery has made *possible* [Co] *new techniques for brain surgery* [Od].

(= The discovery made *new techniques for brain surgery* [Od] *possible* [Co].)

(بۇ بايقاش مېڭە ئوپېراتسىيىسى ئۈچۈن يېڭى تېخنىكىلارنى ئىمكان ئەتتى.)

She told *him* [Oi] *calmly* [A] *what she thought of him* [Od].
(= She told *him* [Oi] *what she thought of him* [Od] *calmly* [A].)
(ئۇ ئۇنىڭغا ئۇ توغرىلىق نېمىنى ئويلىغان بولسا شۇنى ئاستا ئېيتتى.)

(e) ئىستىلىستىكىلىق نۇقتىدىن قارىغاندا، خەۋەرنىڭ كەينىدىن كېلىدىغان قىسىم ئالدىدىن كېلىدىغىنىغا قارىغاندا ئۇزۇنراق بولۇشى بەكرەك تەكتلىنىدۇ:

*A petition* [S] was circulated [V] *asking for a longer lunch break* [S].
(= *A petition asking for longer lunch break* [S] was circulated [S].)
(چۈشلۈك تاماق ۋاقتىنىڭ ئۇزۇنراق بولۇشى تەلەپ قىلىنغان تەكلىپ يەتكۈزۈلدى.)

بۇ مىسالدا، a petition نىڭ ئارقا ئېنىقلىغۇچىسى بولىدىغان asking for longer lunch break دېگەن بۆلەك خەۋەرنىڭ كەينىگە سۈرۈلۈپتىلگەن.

# ئىگە - خەۋەر ماسلىقى Subject-verb concord

## 9. ئومۇمىي قائىدە General rules

ماسلىق ئىككى گرامماتىكىلىق بىرلىك ئوتتۇرىسىدىكى شەخس، سان، جىنس ۋە باشقا جەھەتلەردىكى بىردەكلىك مۇناسىۋىتىنى كۆرسىتىدۇ. ئىگە - خەۋەر ماسلىقى گرامماتىكىلىق ماسلىقنىڭ ئەڭ روشەن گەۋدىلىنىشى ھېسابلىنىدۇ. ئىگە - خەۋەر ماسلىقىدا ئەڭ مۇھىم بولغان ماسلىق ئۈچىنچى شەخس بىرلىك ئىگە بولغاندىكى ئىگە - خەۋەر ماسلىقىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئادەتتە بۇ خىل ماسلىقنى شەكىللەندۈرۈشنىڭ قائىدىسى ناھايىتى ئاددىي:

**بىرلىك شەكىلدىكى ئىگە بىرلىك شەكىلدىكى خەۋەرنى تەلەپ قىلىدۇ:**

singular Subject (بىرلىك شەكىلدىكى ئىگە) + singular Verb (بىرلىك شەكىلدىكى خەۋەر)

My daughter *watches* television after supper. (قىزىم كەچلىك تاماقتىن كېيىن تېلېۋىزور كۆرىدۇ.)

**كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىگە كۆپلۈك شەكىلدىكى خەۋەرنى تەلەپ قىلىدۇ:**

plural subject (كۆپلۈك شەكىلدىكى ئىگە) + plural Verb (كۆپلۈك شەكىلدىكى خەۋەر)

My daughters *watches* television after supper. (قىزلىرىم كەچلىك تاماقتىن كېيىن تېلېۋىزور كۆرىدۇ.)

**ئەگەر ئىگە ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىن تۈزۈلگەن بولسا ھەمدە ئىسىم سۆز بىرىكمىسىدىكى مەركىزى ئىسىم بىرلىك بولسا بۇ ئىگە بىرلىك دەپ قارىلىپ بىرلىك شەكىلدىكى خەۋەر ئىشلىتىلىدۇ:**

*The* **change** *in male attitudes* is obvious in industry.
(چوڭ ئەرلىك قاراشلىرىدىكى ئۆزگىرىش سانائەت ساھەسىدە روشەن كۆرۈنىدۇ.)

*The* **changes** *in male attitude* is obvious in industry.
(چوڭ ئەرلىك قارىشىدىكى ئۆزگىرىشلەر سانائەت ساھەسىدە روشەن كۆرۈنىدۇ.)

**چەكلىملىك ھەم چەكلىمسىز تارماق جۈملىلەر ئىگە بولغاندا بىرلىك دەپ قارىلىدۇ:**

*How you got there* ***doesn't*** concern me. (ئۇ يەرگە قانداق بارغىنىڭىنىڭ مەن بىلەن مۇناسىۋىتى يوق.)
*To treat them as hostages* ***is*** criminal. (ئۇلارغا تۇتقۇنلارغا ئوخشاش مۇئامىلە قىلىش جىنايەت.)
*Smoking cigarettes* ***is*** dangerous to your health. (تاماكا چېكىش سالامەتلىكىڭىزگە زىيانلىق.)

**ئىسىم خاراكتېرلىك مۇناسىۋەت بېقىندى جۈملىلەر ئىگە بولغاندا wh- لىق بۆلەك ئىپادىلەيدىغان ساننىڭ بىرلىك ياكى كۆپلۈك بولۇشى ئىگىنىڭ بىرلىك ياكى كۆپلۈك بولۇشىنى بەلگىلەيدۇ:**

*What was once a palace* ***is*** now a pile of rubble.
(ئىلگىرىكى ئوردا ھازىر تاش توقماق - دۆۋىسى بولۇپ قالدى.)

*What ideas he has* ***are*** his wife's. (ئۇنىڭ پىكىرلىرىنىڭ ھەممىسى ئايالىنىڭ.)

**ئەگەر چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىكى بىرىنچى پېئىل بىرلىك شەكىلدە كەلسە جۈملىنىڭ خەۋىرى بىرلىك دەپ قارىلىدۇ. مەسىلەن:**

My son *has* no intention of spending a vocation with me.
(ئوغلۇمنىڭ مەن بىلەن بىللە دەم ئېلىشقا بېرىش نىيىتى يوق.)

My son *have* no intention of spending a vocation with me.

(ئوغۇللىرىمنىڭ مەن بىلەن بىللە دەم ئېلىشقا بېرىش نىيىتى يوق.)

**تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا يۇقىرىدىكى ئومۇمىي قائىدىلەر مەلۇم چەكلىمىلەرگە ئۇچرايدۇ:**

(1) پېئىل be دىن باشقا پېئىللار خەۋەر بولغاندا، پەقەت ھازىرقى زامان ئاددىي شەكلىدىلا سان جەھەتتىكى پەرقلەر كۆرۈلىدۇ. باشقا زامانلاردا پېئىللار سان جەھەتتىكى پەرقلەرنى ئەكس ئەتتۈرمەيدۇ:

My daughter *watched* television after supper. (قىزىم كەچلىك تاماقتىن كېيىن تېلېۋىزور كۆردى.)

My daughters *watched* television after supper. (قىزلىرىم كەچلىك تاماقتىن كېيىن تېلېۋىزور كۆردى.)

پېئىل be ئۆتكەن زاماندىمۇ سان جەھەتتىكى بىردەكلىكنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ:

My daughter *is* watching TV in my room. (قىزىم مېھمانخانىدا تېلېۋىزور كۆرۈۋاتىدۇ.)

My daughters *are* watching TV in my room. (قىزلىرىم مېھمانخانىدا تېلېۋىزور كۆرۈۋاتىدۇ.)

My daughter *was* watching TV in my room. (قىزىم مېھمانخانىدا تېلېۋىزور كۆرۈۋاتاتتى.)

My daughters *were* watching TV in my room. (قىزلىرىم مېھمانخانىدا تېلېۋىزور كۆرۈۋاتاتتى.)

(2) چەكلىمىسىز پېئىللاردا ۋە بۇيرۇق جۈملىلەردە سان جەھەتتىكى بىردەكلىك مەۋجۇت بولمايدۇ.

(3) تۈس پېئىللار سان جەھەتتىن ھېچقانداق پەرق شەكىللەندۈرمەيدۇ:

My daughter *may* watch television. (قىزىم تېلېۋىزور كۆرۈشى مۇمكىن.)

My daughters *may watch* television. (قىزلىرىم تېلېۋىزور كۆرۈشى مۇمكىن.)

## 10. تەڭداش ئىگە Coordinated subject

(a) ئىگە ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق ئىسىم سۆز بىرىكمىسى (ياكى تارماق جۈملىلەر) دىن تەركىب تاپقاندا and بىلەن باغلىنىدۇ. باغلىنىشنىڭ ئومۇمىي قائىدىسى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:

(1) باغلانغانغۇچىدىكى ئايرىم بىرلىكلەر گەرچە بىرلىك شەكلىدە بولسىمۇ، بىراق كۆپلۈك شەكلىدىكى خەۋەر ئىشلىتىلىدۇ:

Tom *is* ready. John *is* ready ~ Tom and John *are* ready.

(توم تەييار بولدى. جون تەييار بولدى. ~ توم بىلەن جون تەييار بولدى.)

What I say *is* my own affair. What I think *is* my own affair.

~ What I say and what I think *are* my own affair. (نېمە دىسەم، نېمە ئويلىسام ئۆزۈمنىڭ ئىشى.)

Your problem and mine *are* similar. (سىنىڭ مەسلەڭ بىلەن مېنىڭكى ئوخشاش.)

What I say and do *are* two different things. (مېنىڭ دەيدىغىنىم بىلەن قىلىدىغىنىم ئىككى ئىش.)

(b) سانالمايدىغان ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلى مەركىزىي ئىسىم بولغاندا ئۇنى and بىلەن باغلانغان سۆز بىرىكمىلىرى بىلەن ئېنىقلاشقا بولىدۇ ھەمدە كۆپلۈك شەكلىدىكى خەۋەر ئىشلىتىلىدۇ:

American and Dutch beer *are* (both) better than British beer.

(ئامېرىكا ۋە گوللاندىيىنىڭ پىۋىسى ئەنگلىيىنىڭكىدىن ياخشى.)

Red and black tea *are* …

(c) as well as، rather than ۋە along with قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئالدى قوشۇلغۇچىلىق باغلىغۇچىلار بىلەن باغلانغان ئىگە گەرچە مەنە جەھەتتىن كۆپلۈك بولسىمۇ، ئەگەر باغلانغۇچى بىرىنچى ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بىرلىك بولسا گرامماتىكىلىق ماسلىق بىرلىك شەكلىدىكى خەۋەرنى تەلەپ قىلىدۇ:

Ahmet, as well as the other players, *was* tired. (باشقا پۇتبولچىلارغا ئوخشاش ئەخمەتمۇ چارچىدى.)

## 11. (either)…or.. ، (neither)…nor..

(either) …or بىلەن باغلىنىدىغان ئىگە بولىدىغان سۆز بىرىكمىسى بىلەن تارماق جۈملىگە قويۇلىدىغان ئۆلچەم ئوخشاش بولمايدۇ:

*Either* the Mayor or the deputy *is* bound to come. (شەھەر باشلىقى ياكى ئۇنىڭ ۋەكىلى چوقۇم كېلىدۇ.) [1]

*Either* the Mayor or the deputy **are* bound to come. <خاتا>

What I say or what I think *is* no business of yours. [2]

(مەن نېمە دىسەم ياكى نېمە ئويلىسام سىزنىڭكى بىلەن مۇناسىۋەتسىز.)

What I say orwhat I think *are no business of yours. <خاتا>
Either the strikers or the bosses *has misunderstood the claim. <خاتا>
Either the strikers or the bosses *have* misunderstood the claim. [3]
(ئىش تاشلىغۇچىلارمۇ، خوجايىنلارمۇ تەلەپنى خاتا چۈشىنىپ قالدى.)
Either your brakes or your eyesight *is* at fault. (ياكى تورمۇزىڭدا ياكى كۆرۈش قۇۋۋىتىڭدە مەسىلە بار.) [4]
Either your brakes or your eyesight ?*are* at fault. <بۇنداق ئىشلىتىش ئېھتىماللىقى يوق دېيەرلىك>

Either your eyesight or your brakes *is at fault. <بۇنداق ئىشلىتىش ئېھتىماللىقى يوق دېيەرلىك>
Either your eyesight or your brakes *are* at fault. (ياكى كۆرۈش قۇۋۋىتىڭدە ياكى تورمۇزۇڭدا مەسىلە بار.) [5]

ئەگەر يۇقىرىدىكى or بىلەن باغلانغان بىرلىكلەرنىڭ ھەر ئىككىلىسى سان جەھەتتىن ئوخشاش بولسىغۇ خەۋەرنىڭ بىرلىك ياكى كۆپلۈك ئىكەنلىكىنى بېكىتىش ئاسان بولىدۇ. مەسىلەن، [1] ۋە [2] مىساللاردا ھەرئىككىلىسى بىرلىك بولغاچقا خەۋەر بىرلىك شەكىلدە كەلگەن، [3] مىسالدا ھەر ئىككى بىرلىك كۆپلۈك بولغاچقا خەۋەرمۇ كۆپلۈك شەكىلدە كەلگەن. [4] ۋە [5] مىساللاردا بۇ بىرلىكلەر سان جەھەتتىن بىردەك ئەمەس، شۇڭلاشقا خەۋەرنىڭ بىرلىك ياكى كۆپلۈك ئىكەنلىكىنى بېكىتىش قىيىنغا توختايدۇ. ئۇقۇم جەھەتتىن or بۆلگۈچى باغلىغۇچى بولۇپ، بۇ باغلىغۇچى بىلەن باغلانغان ھەرقايسى بىرلىكلەر ئايرىم- ئايرىم ھالدا خەۋەرگە مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ ھەمدە قايسى بىرلىك كەيىندە بولسا، يەنى قايسى بىرلىك خەۋەرگە ئەڭ يېقىن بولسا خەۋەرنىڭ سانىنى شۇ بىرلىك بەلگىلەيدۇ.

ئىنكار شەكلى ...Neither…nor غا قويۇلىدىغان ئۆلچەملەرمۇ ...either…or غا قويۇلىدىغان تەلەپلەر بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغىنى ...either…or بولۇشلۇق شەكىل ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بولۇشسىز شەكلى ئۈچۈن بۇنىڭغا not قوشۇلماستىن بەلكى ئۇنىڭ ئورنىغا ...neither…nor ئالماشتۇرۇلىدۇ، بىراق either بىلەن nor نى، neither بىلەن or نى ئارلاشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. قېلىپلاشمىغان ئىشلىتىشلەردە ...neither…nor نى and بىلەن ئوخشاش باغلىغۇچى سۈپىتىدىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مەسىلەن:

Neither he nor his wife *have* arrived. (ئۇمۇ، ئايالىمۇ يېتىپ كەلمىدى.)
Neither he nor his wife *has* arrived. (ئۇمۇ، ئايالىمۇ يېتىپ كەلمىدى.)

## 12. ئىگە بولىدىغان ئېنىقسىز ئىبارىلەر Indefinite expressions as subject

مىقدارى ياكى سانىنى ئىپادىلەيدىغان ئېنىقسىز ئىبارىلەر، بولۇپمۇ ئېنىقسىز ئالماشلار ۋە چەكلىمە سۆزلەردىن no، none، all، some ۋە any قاتارلىقلار ئىگە بولغاندىمۇ خەۋەر بىلەن بىردەكلىك تەلەپ قىلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ھەم سانىلىدىغان ھەم سانالمايدىغان شەكىللەردە ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

سانالمايدىغان شەكىللەردە ئەلۋەتتە خەۋەر بىرلىك شەكىلدە كېلىدۇ:

So far no more money *has* been spent on repairs. (مۇشۇ چاغقىچە رېمونتقا ئازراقمۇ پۇل خەجلەنمىدى.)
None (of the money) *has* been spent on repairs. (رېمونتقا (پۇلدىن) ئازراقمۇ خەجلەنمىدى.)
Some cement *has* arrived. (ئازراق سېمونت يېتىپ كەلدى.)
Some (of the cement) *has* arrived. ((سېمونتتىن) ئازراق يېتىپ كەلدى.)

سانىلىدىغان كۆپلۈك ئىسىملار بىلەن بۇلار كۆپلۈك شەكىلدە ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە خەۋەرمۇ كۆپلۈك شەكىلدە بولىدۇ:

No people of that name *live* here. (بۇ يەردە ئۇنداق ئىسىملىك ھېچكىشى تۇرمايدۇ.)
Some books *have* been placed on the shelf. (بەزى كىتابلار ئىشكاپقا تىزىلدى.)
Some (of the books) *have* been placed on the shelf. ((كىتابلارنىڭ) بەزىلىرى ئىشكاپقا تىزىلدى.)
All (of the books) *have* been placed on the shelf. ((كىتابلارنىڭ) ھەممىسى ئىشكاپقا تىزىلدى.)

none بىلەن ھەم كۆپلۈك ھەم بىرلىك شەكىلدىكى پېئىللارنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

None (of the books) *has* been placed on the shelf. ((كىتابلارنىڭ) ھېچقايسىسى ئىشكاپقا تىزىلمىدى.)
None (of the books) *have* been placed on the shelf. ((كىتابلارنىڭ) ھېچقايسىسى ئىشكاپقا تىزىلمىدى.)

either بىلەن neither نى قېلىپلاشقان ئىشلىتىلىشلەردە بىرلىك پېئىللار بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ:

The two guests have arrived, and either *is welcomed.*
(ئىككى مېھمان يېتىپ كەلدى، ھەر ئىككىلىسى قارشى ئېلىنىدۇ.)
... Neither *is* welcomed. (ھېچقايسىسى قارشى ئېلىنمايدۇ.)

بىراق either بىلەن neither نى كۆپلۈك شەكىلدىكى تولۇقلىغۇچىدىن تۈزۈلگەن ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز

بىرىكمىلىرى ئەگىشىپ كەلگەندە كۆپلۈك شەكىلدىكى پېئىللار ئىشلىتىلىدۇ:

Either of them *are* welcomed. (ئۇلارنىڭ ئىككىلىسى قارشى ئېلىنىدۇ.)

Neither of them *are welcomed*. (ئۇلارنىڭ ئىككىلىسى قارشى ئېلىنمايدۇ.)

# Types of negation ئىنكارقىلىشنىڭ تۈرلىرى

ئىنكار قىلىشنىڭ ئۈچ خىل تۈرىنى پەرقلەندۈرۈشكە بولىدۇ:

(a) تارماق جۈملە ئىنكارى، تارماق جۈملە ئىنكاردا پۈتۈن جۈملە سىنتاكسىسلىق نۇقتىدىن ئىنكار جۈملە دەپ قارىلىدۇ.

(b) قىسمى ئىنكار، جۈملە تەركىبىدىكى مەلۇم بىرلىك ئىنكار شەكىلدە كۆرۈلىدۇ.

(c) خەۋەر بايانى ئىنكارى، ياردەمچى پېئىلنىڭ كەينىدىكى خەۋەر بايانى ئىنكار شەكىلدە كۆرۈلىدۇ.

## (a) تارماق جۈملە ئىنكارى

ئاددىي بولۇشلۇق جۈملىنى جۈملىدىكى فۇنكسىيىلىك پېئىل بىلەن خەۋەر بايانى ئوتتۇرىسىغا not نى قوشۇش ئارقىلىق ئىنكار جۈملىگە ئايلاندۇرۇشقا بولىدۇ:

| POSITIVE (بولۇشلۇق) | NEGATIVE (بولۇشسىز) |
| --- | --- |
| I have finished. (مەن تۈگەتتىم.) | I have not finished. |
| The children are playing. (باللار ئويناۋاتىدۇ.) | The children are not playing. |
| They have been told. (ئۇلارغا ئېيتىلغان.) | They have not been told. |
| He may be working. (ئۇ ئىشلەۋاتقان بولۇشى مۇمكىن.) | He may not be working. |

يۇقىرىدىكى مىساللاردىكى تۆپ پېئىللاردىن have، are ۋە تۆس پېئىللاردىن may فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە بىرىنچى ياردەمچى پېئىل ئورنىدا كەلگەن.

ئەگەر بولۇشلۇق جۈملىدە يۇقىرىدىكىدەك بىرەر ياردەمچى پېئىل كۆرۈلمىسە، باشلانغۇچ پېئىللارغا تەۋە ياردەمچى پېئىل do قىستۇرۇلىدۇ ھەمدە كەينىگە not قوشۇلۇپ ئىنكار شەكىل ياسىلىدۇ:

| | |
| --- | --- |
| I study German. (مەن نېمىس تىلىنى ئۆگىنىمەن.) | I do not study German. |
| She works hard. (ئۇ جاپالىق ئىشلەيدۇ.) | She does not work hard. |
| They know you. (ئۇلار سىزنى تونۇيدۇ.) | They do not know you. |
| I paid the porter. (مەن hammالغا ھەققىنى بەردىم.) | I did not paid the porter. |

(ياردەمچى پېئىللارنىڭ قىسقارتىلما شەكلى ئۈچۈن V بابقا قاراڭ.)

**شەكىل ھەم مەنە جەھەتتىن بولۇشسىز سۆزلەر:**

تارماق جۈملىلەر جۈملىنىڭ خەۋىرى ئارقىلىقلا ئىنكار شەكىلگە ئىگە بولۇپ قالماستىن يەنە بىر قىسىم مەنە ۋە شەكىل جەھەتتىن بولۇشسىز شەكىلدە كۆرۈلىدىغان سۆزلەر ئارقىلىقمۇ ئىنكار مەنە ئىپادىلەپ كېلەلەيدۇ:

| Verb Negation (خەۋەر ئارقىلىق ئىنكار قىلىش) | Negation of other element (باشقا بۆلەكلەرنىڭ ئىنكار قىلىشى) |
| --- | --- |
| That was *not* an accident. | That was *no* accidents. (ئۇ ھادىسە ئەمەس ئىدى.) |
| He is *not* a friend of yours. | He is *no* friend of yours. (ئۇ سېنىڭ دوستۇڭ ئەمەس.) |
| An honest man would *not* lie. | *No* honest man would lie. (سەممىي ئادەم يالغان سۆزلىمەيدۇ.) |
| Dogs are *not* permitted here. | *No* dogs are permitted here. (بۇ يەردە ئىتنىڭ بولۇشىغا رۇخسەت قىلىنمايدۇ.) |
| She is*n't* fool. | She is *no* fool. (ئۇ ئەخمەق ئەمەس.) |

not any... ياكى not a... نىڭ ئورنىغا no بىلەن كېلىدىغان سۆز بىرىكمىلىرىنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا مەنە جەھەتتىن ئاساسەن ئوخشاش بولسىمۇ بىراق ئىنكار مەنە تېخىمۇ كۈچىيىپ بارىدۇ:

There isn't any tea in the pot. ~ There is no tea in the pot. (چەينەكتە ئازراقمۇ چاي يوق.)

There isn't anyone/anybody at the door. ~ There is no one/no body at the door. (ئىشىك تۈۋىدە ھېچكىم يوق.)

There isn't anything here. ~ There is nothing here. (بۇ يەردە ھېچنەرسە يوق.)

I didn't go anywhere. ~ I went nowhere. (مەن ھېچيەرگە بارمىدىم.)

There aren't any books here. ~ There are no books here. (بۇ يەردە ئازراقمۇ كىتابلار يوق.)
There isn't a book here. ~ There is no book here. (بۇ يەردە بىرەرمۇ كىتاب يوق.)

not a/any... نىڭ ئورنىغا no... ئىشلىتىلسە جۈملىنىڭ خەۋرى بولۇشلۇق شەكىلدە كۆرۈلىدۇ. جۈملىنىڭ خەۋرىدە ئىش - ھەرىكەت يۈز بەرگەن ياكى مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ھالەتتە كۆرۈلىدۇ، بىراق no قوشۇلۇپ كەلگەن بۆلەك پۈتۈن جۈملىنى ئىنكار شەكىلگە ئايلاندۇرىدۇ.

**مەنە جەھەتتىن بولۇشسىز، بىراق شەكىل جەھەتتىن بولۇشلۇق سۆزلەر:**

تۆۋەندىكى سۆزلەر پەقەت مەنە جەھەتتىنلا بولۇشسىز بولۇپ، شەكىل جەھەتتىن ئۇنداق بولمايدۇ. ئۇلاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرى:

*seldom rarely scarcely hardly barely little few*

*e.g.* I seldom gat any sleep. (مەن ئازراقلا ئۇخلايمەن.)
Hardly anyone wants the job. (بۇ خىزمەتنى خالايدىغان يوق دېيەرلىك.)

### (b) قىسمى ئىنكار

قىسمى ئىنكار تارماق جۈملىدىكى ئىنكار بولماستىن، بەلكى جۈملە تەركىبىدىكى مەلۇم سۆز ياكى سۆز بىرىكمىسىدىكى ئىنكارنى كۆرسىتىدۇ.

She is a *not unattractive* [= attractive] woman, in some ways.
(مەلۇم تەرەپلەردىن قارىغاندا، ئۇ كىشىنىڭ دىققىتىنى تارتالمايدىغان ئايال ئەمەس.)

بۇ مىسالدا not پۈتۈن جۈملىنى ئەمەس، بەلكى unattractive نى ئىنكار قىلىدۇ. تۆۋەندە بۇنىڭغا ئوخشىشىپ كېتىدىغان بىرقانچە مىسال بېرىلدى:

They are paying a *not inconsiderable amount* in rent [=considerable amount]
(ئۇلار ئىجارىگە ئاز بولمىغان مىقداردا تاپشۇرۇۋاتىدۇ.)

I visit them *not infrequently* [=frequently]. (مەن ئۇلارنى دائىم دېگۈدەك يوقلايمەن.)
He writes *not inelegantly* [=elegantly]. (ئۇ خەتنى چىرايلىق يازىدۇ.)
They live *not far* from us. (ئۇلار بىزدىن ئانچە يىراق بولمىغان جايدا تۇرىدۇ.)
I saw Todd *not long ago* [=fairly recently]. (مەن ئۇنى يېقىندىلا كۆرگەن.)
I'll give it to you *for nothing*

### (c) خەۋەر بايانى ئىنكارى

بۇ خىل ئىنكار شەكىلدە كۆپىنچە تۇس پېئىللار ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە يول قويۇش (ياكى قويماسلىق) مەنىسىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ. not نىڭ ئالدىدا ئالاھىدە كۈچلۈك ئۇزۇلۇش بولىدۇ:

You can '<u>*not obey the order*</u>. (سەن تەرتىپ بويىچە قىلمىساڭمۇ بولىدۇ.)
You can't '<u>not obey *the order*</u>. (سەن تەرتىپكە بويسۇنمىساڭ بولمايدۇ.)
I can't '<u>*not obey her*</u>. (ئۇنىڭغا قايىل بولماي تۇرالمايمەن.)
You can't help but obey her. (ئۇنىڭغا بويسۇنۇشتىن ئۆزگە ئامالىڭ يوق.)

بەزى ھاللاردا تۇس پېئىللار بىلەن ئەمەس، بەلكى باشقا ياردەمچى پېئىللار بىلەنمۇ بۇنداق ئىنكار قىلىش مەقسىتىگە يەتكىلى بولىدۇ:

She didn't '<u>*not like them*</u>. [She didn't dislike them.] (ئۇ ئۇلارنى ياقتۇرماي قالمىغان.)
They don't often '<u>*not remember her birthday*</u>. [They don't often fail to remember...]
(ئۇلار ئۇنىڭ تۇغۇلغان كۈنىنى دائىم خاتىرلىمەي قالمايدۇ.)

# Sentence Types جۈملە تۈرلىرى ·11

# جۈملە تۈرلىرى Sentence types

X بابتا تارماق جۈملىنىڭ بايان شەكلىنى ئاساس قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئاساسلىق قېلىپلىرى ئوتتۇرىغا قويۇلدى، بۇ بابتا جۈملىنىڭ ئاساسلىق تۈرلىرى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

ئاددى جۈملىلەر ئۆزلىرىنىڭ شەكىللىرىگە ئاساسەن تۆت چوڭ سىنتاكسىسلىق تۈرگە بۆلىنىدۇ. ئۇلار:

(I) بايان جۈملە- جۈملىنىڭ ئىگىسى بار ھەم ئادەتتە خەۋەرنىڭ ئالدىدىن ئورۇن ئالىدۇ. مەسىلەن:

John gave Tom a lot of books. (جون تومغا بىرمۇنچە كىتاب بەردى.)

(II) سوراق جۈملە – شەكىل جەھەتتىن تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئۆسۈلنىڭ بىرەرسى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ:

(i) yes - no سوئال جۈملىلىرى- فۇنكسىيىلىك پېئىل ئىگىنىڭ ئالدىدىن ئورۇن ئالىدۇ. مەسىلەن:

Did John give Tom a lot of books? (جون تومغا بىرمۇنچە كىتاب بەردىمۇ؟)

(ii) Wh- سوئال جۈملىلىرى – -wh لىق بىرلىك بېشىدا، كەينىدىن فۇنكسىيىلىك پېئىل كېلىدۇ. مەسىلەن:

What did John give Tom? (جون تومغا نېمە بەردى؟)

(III) بۇيرۇق جۈملە – گراماتىكىلىق شەكىل جەھەتتىن ئىگىسى بولمايدۇ، پېئىل ئەسلى شەكلىدە كېلىدۇ. مەسىلەن:

Give me a digital watch for my birthday. (ماڭا تۇغۇلغان كۈنۈم ئۈچۈن سىفىرلىق سائەتتىن بىرنى بېرىڭ.)

(IV) ئۈندەش جۈملە- ئادەتتە what ياكى how بىلەن باشلانغان سۆز بىرىكمىسى جۈملىنىڭ بېشىدا كېلىپ كەينىدىن ئىگە ئاندىن خەۋەر كېلىدىغان نورمال تەرتىپكە باقىدۇ:

What a fine watch he received for his birthday!

(ئۇ تۇغۇلغان كۈنى ئۈچۈن نېمە دېگەن ياخشى سائەت تاپشۇرۇۋالغان- ھە!)

# سوئال جۈملە Interrogatives

## 1. ئاساسلىق تۈرلىرى Major classes

سوئاللارنى ئادەتتە ئۇلارغا بېرىلىش مۇمكىنچىلىكى بولغان جاۋابلارنىڭ تۈرىگە ئاساسەن ئۈچ چوڭ تۈرگە بۆلىنىدۇ:

(1) ھەستىق ياكى ئىنكار جاۋاب كۈتىدىغان yes-no سوئاللىرى:

Are you American? ~ No, I am not. (سىز ئامېرىكىلىقمۇ؟ ~ ياق، ئۇنداق ئەمەس.)

(2) كەڭ دائىرىلىك جاۋابلار ئىچىدىكى مەلۇم بىر جاۋابنى كۈتىدىغان -wh سوئاللىرى:

What is your name? ~ My name is Mahinur. (ئىسمىڭىز نېمە؟ ~ ئىسمىم ماھىنۇر.)

(3) ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئىككى خىل تاللاش ئىچىدىن بىرلا جاۋابنى كۈتىدىغان تاللانما سوراق جۈملىلەر

Would you like to go for a walk or stay at home? ~ I would like to go for a walk.

(سىز سەيلە قىلىشنى خالامسىز ياكى ئۆيدە ئولتۇرۇشنىمۇ؟ ~ مەن سەيلە قىلىشنى خالايمەن.)

يۇقىرىدىكىدىن باشقا، بىر سوئالغا يەنە بىر سوئال بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشقا بولىدۇ:

A: Are you going to watch television again? (سەن يەنە تېلېۋىزور كۆرمەكچىمۇ؟)
B: What else is there to do? (قىلىدىغانغا يەنە نېمە ئىش بار ئىدى؟)

A: Is that your baby? (ئاۋۇ سىزنىڭ بوۋىقىڭىزمۇ؟)
B: What do you think? [‘Of course it is mine.’] (نېمە دېمەكچى سىز؟ (ئەلۋەتتە مېنىڭكىدە.))

## 2· Yes - no سوئاللىرى *Yes – no* Questions

### (a) Yes-no سوئاللىرىنىڭ ياسىلىشى

بۇنداق سوئاللار *فۇنكسىيىلىك پېئىللارنى* ئىگىنىڭ ئالدىغا قويۇش ۋە جۈملىگە يۇقىرىلاۋاتقان ئىنتوناتسىيە بېرىش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. ئەگەر جاۋابى No بىلەن باشلانسا، قىسقارتىلما جاۋابتا چوقۇم not كېلىشى كېرەك، تولۇق جاۋاب No غا ئوخشاش ئىنكار بولسا يەنىلا not ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر جاۋاب Yes بىلەن باشلانسا، قىسقارتىلما جاۋاب چوقۇم بولۇشلۇق شەكىلدە كېلىشى كېرەك. سوئال قايسى تۈردىكى فۇنكسىيىلىك پېئىل بىلەن باشلانغان بولسا، قىسقارتىلما جاۋابىدىمۇ چوقۇم شۇ تۈردىكى ياردەمچى پېئىلنى ئىشلىتىش كېرەك، باشقا ياردەمچى پېئىللارنى ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولمايدۇ:

The boat *has* left. (قېيىق قوزغالدى.) ~ *Has* the boat left? ~ Yes, it *has*.
Ann *is* writing a paper. (ئەن ماقالە يېزىۋاتىدۇ.) ~ *Is* Ann writing a paper? ~ Yes, it *is*.
Our team *was* beaten.(كوماندىمىز مەغلۇپ قىلىندى.) ~ *Was* our team beaten? ~ Yes, it *was*.
He *could* come here. (ئۇ بۇيەرگە كېلەلەيتتى.) ~ Could he come here? ~ No, he *could* not.
She *will* be waiting outside.(ئۇ سىرتتا ساقلايدۇ.) ~ *Will* she be waiting outside? ~ No, she won't.

ئەگەر جۈملە خەۋىرى تەركىبىدە فۇنكسىيىلىك پېئىل رولىنى ئوينايدىغان ياردەمچى پېئىل بولمىسا، فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە do نىڭ ئىگە ۋە زامانغا ماس كېلىدىغان شەكىللىرى جۈملىنىڭ بېشىغا قىستۇرۇلىدۇ، (خۇددى بولۇشسىز بايان جۈملىلەردە not نىڭ ئالدىدىن كەلگەندەك):

They live in London. (ئۇلار لوندوندا تۇرىدۇ.) ~ *Do* they live in London? ~ No, they *do*n't.
She came here. (ئۇ بۇ يەرگە كەلدى.) ~ *Did* she come here? ~ Yes, she *did*.
He likes driving. (ئۇ شوپۇرلۇقنى ياخشى كۆرىدۇ.) ~ *Does* he like driving? Yes, he does.

ئەنگلىيىلىكلەردە مۇستەقىل پېئىل have «بار» دېگەندەك مەنىدە كەلگەندە ھەم فونكسىيىلىك پېئىل ھەم مۇستەقىل پېئىل ئورنىدا ئىشلىتىپ سوئاللاردا دائىم have نى جۈملىنىڭ بېشىدا ئىشلىتىش قېلىپلىشىپ قالغان، قىسقارتىلما بايانىدىمۇ ئوخشاشلا have نى ئىشلىتىدۇ، قېلىپلاشمىغان ئىشلىتىلىشلەردە have...got نى ئىشلىتىدۇ. ئامېرىكىلىقلار بۇنداق مەنىدىكى have نى پەقەت مۇستەقىل پېئىل ئورنىدا ئىشلىتىپ، سوئال، قىسقا جاۋاب ۋە ئىنكار شەكىللەردە do نىڭ ماس شەكىللىرىنى ئىشلىتىشكە ئادەتلەنگەن:

She has a cold. (ئۇنىڭدا زۇكام بار.)
*Does* she have a cold? (ئۇنىڭدا زۇكام بارمۇ؟) ~ Yes, she *does*. (No, she *doesn't*) <AmE>
*Has* she (got) a cold? (ئۇنىڭدا زۇكام بارمۇ؟) ~ Yes, she *has*. (No, she *hasn't*.) <BrE>

### (b) تەستىق ۋە ئىنكار Yes - no سوئاللىرى

سوئال جۈملىلەر تەركىبىدە ئىنكار سۆزلەرنىڭ ئىشلىتىلىش - ئىشلىتىلمەسلىكىگە ئاساسەن ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

#### (1) تەستىق Yes - no سوئاللىرى

بۇنداق سوئاللار كۆپىنچە مەلۇم ئۇچۇرغا ئېرىشىش مەقسىتىدىلا سورىلىدۇ:

*Someone* called last night. (ئاخشام بىرسى تېلېفون قىلغانتى.) <بايان شەكلى>
*Did anyone* called last night? (ئاخشام كەچتە بىرەرسى تېلېفون قىلدىمۇ؟) <تەستىق سوئال>
The boat *has* left *already*. (قېيىق ئاللىقاچان قوزغالدى.) <بايان شەكلى>
*Has* the boat left *yet*? (قېيىق قوزغالدىمۇ- يوق؟) <تەستىق سوئال>
I live *somewhere* near Urumqi. (مەن ئۈرۈمچىگە يېقىن بىر يەردە تۇرىمەن.) <بايان شەكلى>
*Do* you live *anywhere* near Urumqi? (سىز ئۈرۈمچىگە يېقىن بىر يەردە تۇرامسىز؟) <تەستىق سوئال>

#### (2) ئىنكار Yes - no سوئاللىرى

بۇنداق سوئاللار ئۇچۇرغا ئېرىشىشنى مەقسەت قىلىپلا قالماستىن، كۆپىنچە يەنە مەلۇم ئىش- ھەرىكەت ياكى ئەھۋالنى مۇئەييەنلەشتۈرۈش مەقسىتىدە سورىلىدۇ:

*Didn't* someone called me last night? (ئاخشام كەچ بىرەرسى ماڭا تېلېفون قىلمىدىمۇ؟)
*Don't* you believe me? (ماڭا ئىشەنمەمسەن؟)

Has nobody called? (ھېچكىم تېلېفون قىلمىدىمۇ؟)
Hasn't he told you what to do? (ئۇ سىزگە نېمە قىلىشنى ئېيتىپ بەرمىدىمۇ؟)
Aren't you lucky? (سىلەر تەلەيلىك ئەمەسمۇ؟)
Didn't he recognize you *too*? (ئۇ سىزنىمۇ تونىمىدىمۇ؟)

### (c) قايتۇرما Yes - no سوئاللىرى

قايتۇرما سوئاللار مەلۇم بىر جۈملىگە ئەگىشىپلا كېلىدىغان سوئال جۈملە بولۇپ، شۇ جۈملىدە ئىپادىلەنگەن ئىش-ھەرىكەتنى مۇئەييەنلەشتۈرۈش مەقسەت قىلىنىدۇ:

The boat hasn't left, *has it*? (قېيىق قوزغالمىدى، قوزغالدىمۇ يە؟)
John recognized you, *didn't he*? (جون سىزنى تونىدى، ئۇنداق ئەمەسمۇ يە؟)

قايتۇرما سوئال جۈملىدە فۇنكسىيىلىك پېئىل ۋە ئىگە بولىدۇ، فۇنكسىيىلىك پېئىل ئىگىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ، ئۇ ئەگىشىپ كەلگەن بايان جۈملىدە قايسى فۇنكسىيىلىك پېئىل ئىشلىتىلگەن بولسا، شۇنىڭغا ماس فۇنكسىيىلىك پېئىل تەلەپ قىلىدۇ، ئىگىمۇ بېشىدىكى جۈملىنىڭ ئىگىسىگە ماس بولىدۇ. ئۆزى ئەگىشىپ كەلگەن بايان جۈملىدە ھېچقانداق فۇنكسىيىلىك پېئىل بولمىسا يەنىلا do نىڭ ماس شەكىللىرى ئىشلىتىلىدۇ:

I *haven't* seen you before, *have* I? (مەن ئىلگىرى سىزنى كۆرۈپ باقمىغان، كۆرگەنمۇ يە؟)
You came here, *did* you? (سىز بۇ يەرگە كەلگەن، شۇنداقمۇ؟)
Open the door, *will* you / *do* you / *can*/...you? (ئىشىكنى ئېچىڭ، ئېچىشنى خالامسىز \ ئاچامسىز \ ئاچالامسىز؟)

### (d) بايان خاراكتېرلىك Yes - no سوئال جۈملىلىرى

بۇنداق سوئاللار شەكىل جەھەتتىن بايان جۈملىلەردىن تۈزۈلىدىغان بولۇپ، جۈملە ئاخىرىدىكى سوراق ئىنتوناتسىيىسى ئارقىلىق سوئال مەنىسىدە كېلىدۇ:

You got the Explosive? (سەن پارتلاتقۇچنى ئالدىڭ؟)
You realize what the RISKS are? (سەن خېيىمخەتەرنىڭ نېمىلىكىنى ھېس قىلدىڭ؟)
You KNOW ME? (سەن مېنى تونۇيسەن؟)

## 3. wh- سوئاللىرى *wh-* questions

**Wh- سوئاللىرى تۆۋەندىكى سوراق سۆزلىرىنىڭ ياردىمىدە ياسىلىدۇ:**

*Who / whom / whose, what, which, where, when, why, how*

Yes -no سوئاللىرىغا ئوخشىمايدىغان يېرى، wh- سوئاللىرى تۆۋەنلەۋاتقان ئىنتوناتسىيىدە كېلىدۇ. تۆۋەندىكى قائىدىلەر بويىچە ياسىلىدۇ:

(1) wh- لىق بۆلەك (يۇقىرىدىكى wh- لىق سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بۆلەك) جۈملىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ (on the other hand پەقەت دىگەندەك باغلىغۇچى ھالەتلەرنى ھېسابقا ئالمىغاندا)؛

*Which books* do you want? (سىزگە قايسى كىتابلار كېرەك؟)

(2) Wh- لىق سۆزلەر (يۇقىرىدىكى who، which قاتارلىقلار) wh- لىق بۆلەكنىڭ بېشىدا كېلىدۇ. (wh- لىق سۆزلەر ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچىنىڭ ئىچىدە كېلىدىغان ئەھۋال بۇنىڭ سىرتىدا)

*What* did you base your predication *on*? (سېنىڭ ھۆكۈمىڭ نېمىنى ئاساس قىلغان؟)
*On what* did you base your predication? (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش) <ئالدى قوشۇلغۇچىلىق تولۇقلىغۇچى>

**Wh- لىق بۆلەكنىڭ رولى**

تۆۋەندىكى مىساللاردا wh- لىق بۆلەك (Wh-element) لەرنىڭ رولى ئوتتۇرىغا قويۇلغان:

*Who ever* opened my letter? (خېتىمنى كىممۇ ئاچقاندۇ؟) <wh-element: S>
*Which books* have you lent him? (ئۇنىڭغا قايسى كىتابلارنى ئارىيەت بەردىڭ؟) < Od>

*Whose beautiful flowers* are these? (كىمنىڭ چىرايلىق گۈللىرى بۇلار؟) <$C_s$>
*How wide* did they make the bookcase? (ئۇلار كىتاب ئىشكابىنى قانچىلىك كەڭلىكتە ياسىدى؟) <$C_o$>
*When* will come here? (بۇ يەرگە قاچان كېلىسىز؟) <A>
*Where* shall I put these glasses? (بۇ ئىستاكانلارنى نەگە قويىمەن؟) <A>
*Why* are they always complaining? (ئۇلارنېمىشقا دائىم قاقشاۋېرىدىغاندۇ؟) <A>
*How* did you mend it? (سىز ئۇنى قانداق رېمونت قىلدىڭىز؟) <A>
*How much* does he care? (ئۇ قانچىلىك كۆڭۈل بۆلەر؟) <A>
*How long* have you been waiting? (قانچە ئۇزۇندىن بېرى ساقلاۋاتىسىز؟) <A>
*How often* do you visit your family? (قانچىلىك ۋاقىتتا ئائىلىڭىزنى يوقلايسىز؟) <A>

**Wh- لىق ئىنكار جۈملە**

Wh- لىق جۈملىلەرنى ئىنكار شەكلىدىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*Who* hasn't had any coffee? (كىم ئازراقمۇ قەھۋە ئىچمىدى؟)
*Why* didn't you tell me? (نېمىشقا ماڭا ئېيتمىدىڭىز؟)
*When* shouldn't I call? (قاچان تېلېفون قىلمىسام بولىدۇ؟)
*Which books* don't you want? (سىزگە قايسى كىتابلار كېرەك ئەمەس؟)
*Where* didn't you clean? (قەيەرنى تازىلىمىدىڭىز؟)
*How long* haven't you heard from them? (قانچىلىك ۋاقىتتىن بېرى ئۇلاردىن خەۋەر ئالالمىدىڭىز؟ )

# بۇيرۇق جۈملىلەر Imperatives

## 4. ئىگىسىز بۇيرۇق جۈملىلەر Imperatives without a subject

بۇيرۇق جۈملىلەر بايان جۈملىلەردىن تۆۋەندىكى جەھەتلەردە پەرقلىنىدۇ:

(1) ئادەتتە بۇيرۇق جۈملىلەرنىڭ ئىگىسى بولمايدۇ؛

(2) ئەسلى ۋە مەجھۇل دەرىجىدە كېلەلەيدۇ. ئەسلى دەرىجىنىڭ خەۋىرىدە پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلى ئىشلىتىلىدۇ، مەجھۇل دەرىجىدە ياردەمچى پېئىللارنىڭ ئەسلى شەكلىنىڭ كەينىدىن مۇستەقىل پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان تارماق شەكلى كېلىدۇ.

(s) V: Jump. (سەكرە.)
(s) VO: Open the door. (ئىشىكنى ئاچ.)
(S) VC: Be careful. (ئېھتىياتچان بول.)
(S) VA: Get inside. (ئىچىگە كىر.)
(S) VOO: Tell me the truth. (ماڭا راست گەپنى قىل.)
(S) VOC: Consider yourself lucky. (ئۆزەڭنى بەختلىك چاغلا.)
(s) VOA: Put the flowers on the table. (گۈللەرنى شىرە ئۈستىگە قوي.)

بۇيرۇق جۈملىلەردە زامان پەرقلىرى بولمايدۇ، تۈس پېئىللار ئىشلىتىلمەيدۇ. بۇيرۇق جۈملىلەردىكى پېئىللارنىڭ ئالدىغا do قوشۇلغاندا بۇيرۇق جۈملىنىڭ تەستىق مەنىسى تېخىمۇ كۈچىيىدۇ. مەجھۇل دەرىجىسىدە دائىم get ئىشلىتىلىدۇ، قىسمەن ھاللاردا پېئىل be ئىشلىتىلىدۇ:

Do have some more tea. (يەنە ئازراق چاي ئىچىڭ.) Do let's go for a walk. (بىرلىكتە ئايلىنايلى.)
Get washed. (يۇغۇزۇۋەت.) Get dressed. (كىيىندۇر.)
Get translated. (تەرجىمە قىلدۇر.) Get your car repaired. (ماشىناڭنى رېمونت قىلدۇر.)
Be reassured by me. (مەندىن خاتىرجەم بول.)

## 5. ئىگىسى بار بۇيرۇق جۈملىلەر Imperatives with a subject

بۇيرۇق جۈملىلەر ئادەتتە ئىككىنچى شەخسكە بىۋاستە ئېيتىلىدىغان جۈملە بولغاچقا، گەرچە ئىگىسى كۆرۈنمىسىمۇ، ئەمەلىيەتتە ئىگىسى ئىككىنچى شەخس you بولۇپ، ئادەتتىكى بۇيرۇق جۈملىلەردە you ئىشلىتىلمەيدۇ. بىراق بىر قىسىم جۈملىلەردە you بۇيرۇق جۈملىنىڭ ئىگىسى بولۇپ كېلىدۇ:

You be quiet! (سەن تىنچلان!)
You mind your own business, and leave this to me! (سەن ئۆزۈڭنىڭ ئىشىنى قىلىپ، بۇنى ماڭا قويۇپ بەر!)
You show me what to do! (سەن ماڭا نېمە قىلىشنى كۆرسىتىپ قوي!)
You take the book! (سەن كىتابنى ئال!)

ئۈچىنچى شەخس بىلەنمۇ بۇيرۇق جۈملىلەرنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*Somebody* open this door. (بىرىڭلار ئىشىكنى ئېچىۋېتىڭلار.)
*Everybody* shut his or her (their) eyes. (ھەربىرەيلەن كۆزىنى يۇمسۇن.)
*Parents with the children* go to the front. (بالا يېتىلىۋالغان ئاتا-ئانىلار ئالدىغا مېڭىڭلار.)
*Nobody* move. (ھېچكىم مىدىرلىمىسۇن.)
*Men in the front row* take one step forward. (ئالدىنقى رەتتىكى ئەرلەر ئالدىغا بىر قەدەم ئېلىڭلار.)

## 6. Let بىلەن كېلىدىغان بۇيرۇق جۈملىلەر Imperatives with *Let*

بىرىنچى شەخس بۇيرۇق جۈملىنى ئالماشنىڭ چۈشۈم كېلىش شەكلى (us ۋە me) نىڭ ئالدىغا let نى قوشۇش ئارقىلىق ياساشقا بولىدۇ. Let us نى قىسقارتىپ Let's دەپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

*Let us* all work hard. *Let's* all work hard. (ھەممەيلەن تىرىشىپ ئىشلەيلى.)
*Let me* think what to do next. (ئۇۋۇەتتە نېمە قىلىشنى ئويلىنىۋالاي.)
*Let me* see now. Do I have any money? (قاراپ باقاي. مەندە ئازراق پۇل بارمىكىن؟)

ئۈچىنچى شەخس بىرلىك ئۈچۈنمۇ let نى ئىشلىتىپ بۇيرۇق جۈملىلەرنى تۈزۈشكە بولىدۇ. ئىككىنچى شەخس ئۈچۈن let نى ئىشلىتىپ بۇيرۇق جۈملە تۈزگىلى بولمايدۇ:

*Let her* go. (ئۇ ماڭسۇن.) *Let him* speak now. (ئۇ ھازىر سۆزلىسۇن.)
*Let no one* think that a teacher's life is easy. (ھېچكىم ئوقۇتقۇچىنىڭ ھاياتىنى ئاسان چاغلاپ قالمىسۇن.)
*Let each man* decide for himself. (ھەر بىرەيلەن ئۆز ئالدىغا قارار قىلسۇن.)
**Let you* go. <خاتا>

## 7. ئىنكار بۇيرۇق جۈملىلەر Negative imperatives

يۇقىرىدىكى جۈملىلەرنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ ئالدىغا Don't ياكى Do not نى قوشۇش ئارقىلىق ئىنكار شەكىللىرىنى ياساشقا بولىدۇ:

Open the door. (ئىشىكنى ئاچ.) ~ Don't open the door. (ئىشىكنى ئاچما.)
You open the door. ~ You don't open the door. (سىز ئىشىكنى ئاچماڭ.)
Someone open the door. ~ Don't anyone open the door. (ھېچقايسىڭ ئىشىكنى ئاچما.)
~ *No body* open the door. (ھېچكىم ئىشىكنى ئاچمىسۇن.)

بىرىنچى شەخس بۇيرۇق جۈملىلىرى ئادەتتە Let كە ئەگىشىپ كەلگەن ئالماشنىڭ ئالدىغا not نىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسىلىدۇ:

*Let's not* say anything about it. (ئۇ توغرىلىق ھېچنەرسە دېمەيلى.)
*Let us not* say anything about it.
*Let me not* disturb you. (مەن سىزنى ئاۋارە قىلماي..)

قېلىپلاشمىغان شەكىللەردە، don't بىلەن ياسىلىدىغان بۇيرۇق جۈملىلەرنى ئۇچراتقىلى بولىدۇ:

*Don't let's* say anything about it. <BrE>
*Let's don't* say anything about it. <AmE>
*Don't let me* disturb you. (مەن سىنى ئاۋارە قىلماي.) <BrE>

ئۈچىنچى شەخس بۇيرۇق جۈملىلىرىنىڭ ئىنكار شەكلىنىمۇ let نىڭ كەينىگە not نى قوشۇش ياكى جۈملىنىڭ بېشىغا don't نى قوشۇش ئارقىلىق ياساشقا بولىدۇ:

*Let not anyone* open the door. (ھېچكىم ئىشىكنى ئاچمىسۇن.)
*Let no one* open the door. (ھېچكىم ئىشىكنى ئاچمىسۇن.)
*Don't let anyone* open the door. (ھېچكىم ئىشىكنى ئاچمىسۇن.)

## 8. بۇيرۇق جۈملىلەرنىڭ باشقا ئىشلىتىلىشلىرى Other uses of imperatives

بۇيرۇق جۈملىلەرنى يەنە تۆۋەندىكىدەك ئېھتىياجلارنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

(1) بۇيرۇق:

Fire! (ئات، ئوت ئاچ!)    Make your bed at once. (دەرھال ئورنۇڭنى يىغىشتۇر.)

(2) چەكلەش:

Don't touch. (تۇتماڭ.)    Don't smoke. (تاماكا چەكمەڭ.)

(3) تەلەپ:

Shut the door, please. (ئىشىكنى يېپىۋەتسىڭىز.)

(4) ئۆتۈنۈش:

Help! (ياردەم قىلىڭلار!)

(5) نەسىھەت ياكى تەكلىپ:

Take an aspirin for your headache. (باش ئاغرىقىڭ ئۈچۈن بىر تال ئاسپىرىن ئىچ.)
Lock the door before you go to bed. (ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ئىشىكنى قۇلۇپلىۋەت.)

(6) ئاگاھلاندۇرۇش:

Look out! (قارا!)    Be careful! (ئېھتىيات قىل!)

(7) كۆرسەتمە:

Ask me about it again next month. (ئۇ توغرىلىق مەندىن كېلەركى ئايدا قايتا سورا.)
Let's have a party. (زىياپەت ئۆتكۈزەيلى.)

(8) چۈشەندۈرۈش:

Take the first street on the left. (سول تەرەپتىكى بىرىنچى كوچىدىن مېڭىڭ.)

(9) تەكلىپ:

Make yourself at home. (ئۆزىڭىزنى ئەركىن تۇتۇڭ.)    Take a cigarette. (بىرتال تاماكا چەك.)

(10) رۇخسەت:

Help yourself. (ئۆزىڭىز ئېلىڭ.)

(11) ياخشى تىلەك:

Enjoy yourself.    Have a good time. (كۆڭۈللۈك ئويناڭ.)

(12) قارغاش:

Go to hell! (دوزاخقا كىرگەيسەن.)

# ئۈندەش جۈملىلەر Exclamatives

## 9. ئۈندەش جۈملىلەرنىڭ تۈرلىرى Types of exclamatives

ئۈندەش جۈملىلەر what ياكى how بىلەن باشلىنىپ كېلىدۇ، بۇ جەھەتتىن ئۇ سوئال جۈملىلەرگە ئوخشىشىپ كېتىدۇ. ئوخشىمايدىغان يېرى، ئۈندەش جۈملىلەردە سوئال جۈملىلەردىكىدەك ئىگىنىڭ ئالدىغا فۇنكسىيىلىك پېئىل ئالمىشىپ كېلىدىغان ئەھۋال بولمايدۇ. ئۈندەش جۈملىلەر تۈزۈلىدىكىدەك شەكىللەرگە ئىگە:

(1) -wh لىق بۆلەك ئىگە بولىدىغان شەكلى:

*What an enormous crowd* came! (نېمە دېگەن كۆپ كىشىلەر كەلگەن- ھە!)

(2) -Wh لىق بۆلەك تولدۇرغۇچى بولىدىغان شەكلى:

*What a time* we've had today! (بۈگۈن نېمە دېگەن كۆڭۈللۈك كۈن بولدى-ھە!)

(3) -Wh لىق بۆلەك تولۇقلىغۇچى بولىدىغان شەكلى:

*How delightful* her manners are! (ئۇنىڭ قىلىقلىرى نېمە دېگەن يېقىملىق – ھە!)

(4) -Wh لىق بۆلەك ھالەت بولىدىغان شەكلى:

*How* I used to hate geography! (مەن جۇغراپىيە دەرسىگە نېمە دېگەن ئۆچ ئىدىم – ھە!)
*What a long time* we've been waiting! (بىز نېمە دېگەن ئۇزۇن ساقلىغان – ھە!)
*How quickly* you eat! (سەن نېمانچە تېز يەيدىغانسەن – ھە!)

-Wh لىق سوئال جۈملىلەرگە ئوخشاش، ئۈندەش جۈملىلەردە -wh لىق بۆلەكنىڭ ئالدىدا ئالدى قوشۇلغۇچى ياكى ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىسنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

In what poverty these people live! (بۇ كىشىلەر نېمە دېگەن نامراتلىقتا ياشايدۇ- ھە!)

يېزىقچىلىقلاردا بەزىدە فۇنكسىيىلىك پېئىل ئىگىنىڭ ئالدىغا ئالمىشىدىغان ئەھۋاللارمۇ ئۇچرايدۇ:

How strange is his appearance! (ئۇنىڭ تۇرقى نېمانچە غەلىتە – ھە!)

**IELTS**

بۇ International English Language Testing System نىڭ قىسقارتىلمىسى بولۇپ، ئەنگلىيە كامبرىج ئۇنىۋېرستېتى ئىمتىھان كېڭىشى، ئاۋستىرالىيە ماتارىپ خەلقارلىق تەرەققىيات جەمئىيىتى ۋە بىرىتانىيە مەدەنىيەت كېڭىشى قاتارلىق ئورۇنلار بىرلىشىپ يولغا قويغان ئىنگلىزتىلىدا تىل قابىلىيىتىنى سىنايدىغان ئىمتىھان. بۇ ئىمتىھانى ئەنگلىيە، ئاۋستىرالىيە، يېڭى زىلاندىيە، كانادا، شىمالى ئامېرىكا دۆلەتلىرى ۋە دۇنيادىكى ئىنگلىزتىلىنى ماتارىپتا ئىشلىتىدىغان نۇرغۇن دۆلەتلەر ۋە شۇ دۆلەتلەرنىڭ ئالىي مەكتەپلىرىدە ئېتىراپ قىلىدۇ. نۆۋەتتە بۇ ئىمتىھاننىڭ ئىككى خىل تۈرى بولۇپ، بىرسى ئالىي مەكتەپلەردە ئوقۇشنى ئىلتىماس قىلغۇچىلار ئۈچۈن لايىھىلەنگەن ئىمتىھان (Academic Test) شەكلى. يەنە بىرى كۆچمەنلەرنىڭ ئىنگلىزتىلى سەۋىيىسىنى سىناش ئۈچۈن لايىھىلەنگەن ئىمتىھان (General Test) شەكلى.
( www.cambridge.org ، www.ielts.org )

# 12· قوشما جۈملىلەر Multiple Sentences

# قوشما جۈملىنىڭ تۈرلىرى Types of multiple sentences

قوشما جۈملىلەر تەڭداش قوشما جۈملە ۋە مۇرەككەپ جۈملىدىن ئىبارەت ئىككى چوڭ تۈرگە بۆلۈنىدۇ. تەڭداش قوشما جۈملە ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق ئوخشاش فۇنكسىيىگە ئىگە باش جۈملىلەر (Main clause) دىن تەركىب تاپىدۇ. تەڭداش قوشما جۈملىدىكى ھەرقايسى باش جۈملىلەر بىر پۈتۈن جۈملىنىڭ باراۋەر بىرلىكلىرى ھېسابلىنىدۇ ھەمدە تەڭداش باغلىغۇچىلار (يەنى and ۋە but قاتارلىقلار) تەرىپىدىن باغلىنىپ كېلىدۇ. مەسلەن:




(مەن ئۇنىڭ باھا بېرىشنى قوللايمەن بىراق مەن ئۇنىڭ ھۆكۈمنى رەت قىلىمەن.)

(كۆرسەتمە 12.1)

مۇرەككەپ جۈملە بىرلا باش جۈملىدىن تۈزۈلۈش ئالاھىدىلىكى بىلەن ئاددىي جۈملىگە ئوخششىپ كېتىدۇ، ئاددىي جۈملىگە ئوخشىمايدىغان يېرى، ئۇنىڭدا جۈملىنىڭ مەلۇم بىر بۆلىكىگە ئوخشاش رول ئوينايدىغان بىر ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بېقىندى جۈملە (Subordinate clause) بولىدۇ. جۈملە بىلەن ئۇنىڭ بېقىندى جۈملىسى ئوتتۇرىسىدا بېقىندۇرۇش مۇناسىۋىتى بار، يەنى بېقىندى جۈملە باش جۈملىنىڭ بىرەر بۆلىكىنىڭ رولىنى ئۆتەيدىغان بىرلىك ھېسابلىنىدۇ:




(گەرچە مەن ئۇنىڭ باھا بېرىشنى قوللىسامۇ، بىراق ئۇنىڭ ھۆكۈمنى رەت قىلىمەن.)

(كۆرسەتمە 12.2)

# تەڭداش قوشما جۈملە Compound sentence

تەڭداش قوشما جۈملە باراۋەر ئورۇندا تۇرىدىغان ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق تارماق جۈملىلەرنىڭ تەڭداش باغلىغۇچىلار تەرىپىدىن باغلىنىشى ئارقىسىدا ياسىلىدۇ. تەڭداش قوشما جۈملىنىڭ باراۋەر تەركىبلىرى بولىدىغان تارماق جۈملىلەر توغرىسىدا ئالدىنقى بابلاردا توختالغان بولغاچقا، بۇيەردە پەقەت تەڭداش باغلىغۇچىلار ۋە ئۇلارنىڭ تەڭداش قوشما جۈملە تەركىبلىرىنى باغلاشتىكى ئۇسۇل ۋە قائىدىلىرىلا ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

باغلىغۇچىلارنى مەنىسى ۋە ئۇلار باغلايدىغان بىرلىكلەرنىڭ تۈرىگە ئاساسەن تەڭداش باغلىغۇچىلار (Coordinators) ۋە بېقىندۇرغۇچى باغلىغۇچىلار (Subordinators) دىن ئىبارەت ئىككى چوڭ تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ. تەڭداش باغلىغۇچىلار باراۋەر ئورۇندا تۇرىدىغان ئىككى بىرلىكنى باغلاش رولىغا ئىگە بولىدۇ. بېقىندۇرغۇچى باغلىغۇچىلار بېقىندۇرغۇچى بىرلىك

(مەسىلەن، مۇرەككەپ جۈملىدىكى باش جۈملە) بىلەن بېقىنغۇچى بىرلىك (مەسىلەن، بېقىندى جۈملە) نى بېقىندۇرۇش-بېقىنىش مۇناسىۋىتى ئاساسىدا باغلاش رولىنى ئۆتەيدۇ.

تەڭداش باغلىغۇچىلار ئىچىدە and، but ۋە or لار ئەڭ ئاساسلىقلىرى ھېسابلىنىدۇ. بۇلارنى دائىم both، either ۋە neither قاتارلىقلار بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

## 1. تەڭداش باغلىغۇچىلارنىڭ سىنتاكسىسلىق ئالاھىدىلىكلىرى Syntactic features of coordinators

(a) تەڭداش باغلىغۇچىلار باغلىنىدىغان تارماق جۈملىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ. مەسىلەن:

John plays the guitar, *and* his sister plays the piano. (جون گىتار چالىدۇ، سىڭلىسى پىئانىنو چالىدۇ.)

John plays the guitar, *but* his sister plays the piano. (جون گىتار چالىدۇ، بىراق سىڭلىسى پىئانىنو چالىدۇ.)

They are studying in the library *or* they are playing in the field.

(ئۇلار كۇتۇپخانىدا ئۆگىنىش قىلىۋاتىدۇ ياكى مەيداندا ئويناۋاتىدۇ.)

*John plays the guitar, his sister *and* / *but* / *or* plays the piano. <خاتا>

(b) تەڭداش باغلانغان تارماق جۈملىلەر تەرتىپ جەھەتتە تۇراقلىق بولىدۇ.

They are studying in the library *or* they are playing in the field.

* *Or* they are playing in the field, they are studying in the library. <خاتا>

(c) تەڭداش باغلىغۇچىلارنىڭ ئالدىدىن باشقا باغلىغۇچىلار كەلمەيدۇ. بېقىندى باغلىغۇچىلار ئۇنداق ئەمەس:

He was unhappy about it, *and yet* he did as he was told.

(ئۇ ئۇ ئىش توغرىلىق بولدى، شۇنداقتىمۇ ئۇ ئۆزىگە دېيىلگىنى بويىچە قىلدى.)

(d) تەڭداش باغلىغۇچىلار يەنە تارماق جۈملىنىڭ ئىچىدىكى تارماق جۈملىدىن كىچىكرەك بىرلىكلەرنىمۇ باغلىيالايدۇ:

[I may see you tomorrow] or [I may phone you later].

I [may see you tomorrow] or [may phone later]. (مەن سەن بىلەن ئەتە كۆرۈشەي ياكى كېيىن تېلېفون قىلاي.)

(e) تەڭداش باغلىغۇچىلار يەنە بېقىندى جۈملىلەرنىمۇ باغلىيالايدۇ:

He asked to be transferred, *because* he was unhappy, (*because*) he saw no prospect of promotion, ***and*** *because* conditions were far better at the other office.

(ئۇ ئالماشتۇرۇپ قويۇشنى تەلەپ قىلدى، چۈنكى ئۇ خاپا ئىدى، ئۇ ئۆسۈشنىڭ يولىنى كۆرمىگەن ئىدى، شۇنداقلا باشقا ئىشخانىدىكى شارائىتلار ناھايىتى ياخشى ئىدى.)

(f) تەڭداش باغلىغۇچىلار ئىككىدىنمۇ ئارتۇق تارماق جۈملىلەرنى باغلىيالايدۇ:

The battery may be disconnected, the connection may be loose, *or* the bulb may be faulty.

The battery may be disconnected, *or* the connection may be loose, *or* the bulb may be faulty.

(باتارىيە ئېھتىمال ئۈلانمىغاندۇ، ياكى ئۇلىغان ئورۇن بوشاپ كەتكەندۇ، ياكى لامپۇچكا ناچاردۇر.)

## 2. تەڭداش باغلىغۇچىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى The use of coordinators

### (a) and نىڭ ئىشلىتىلىشى

and ئىشلىتىلىش دائىرىسى بىر قەدەر كەڭ تەڭداش باغلىغۇچى ھېسابلىنىدۇ. بۇ باغلىغۇچىنىڭ ئىشلىتىلىشى باغلانماقچى بولغان تارماق جۈملىلەرنىڭ ئورتاقلىق جەھەتتىكى تەلەپنى قاندۇرۇشقا باغلىق بولىدۇ. ئۆز ئارا باغلىنىدىغان بىرلىكلەر مەنە ۋە قۇرۇلما جەھەتتىن مۇستەقىل بىرلىكلەر بولۇشى كېرەك. ئەگەر باغلىنىدىغان بىرلىكلەر تارماق جۈملىلەر بولسا، ئۇلار چوقۇم تولۇق ئاياغلاشقان ئوي پىكىرنى ئىپادىلەپ بېرەلەيدىغان بولۇشى كېرەك. مەسىلەن:

This is Mr. John.    This Mr. Todd. ~   This is Mr. John and this is Mr. Todd.

(بۇ جون ئەپەندى، بۇ تود ئەپەندى.)

Hans is German, and Todd is American. (خانس گېرمانىيىلىك، تود ئامېرىكىلىق.)

I am a student, and he is a student, too. (مەن بىر ئوقۇغۇچى، ئۇمۇ بىر ئوقۇغۇچى.)

باغلانغاندىن كېيىنكى تارماق جۈملىلەر تۆۋەندىكىدەك مەنىلەرنى ياكى مۇناسىۋەتلەرنى ئىپادىلىشى مۇمكىن:

(1) ئىككىنچى تارماق جۈملە بىرىنچى تارماق جۈملىنىڭ خۇلاسىسى ياكى داۋامى بولۇشى مۇمكىن:

He heard an explosion *and* telephoned the police·

(ئۇ پارتلاش ئاۋازىنى ئاڭلىدى ئاندىن ساقچىغا تېلېفون قىلدى.)

I washed the dishes *and* I dried them· (مەن تەخسىلەرنى يۇيۇپ بولۇپ ئاندىن ئۇلارنى قۇرۇتتۇم.)

(2) بىرىنچى تارماق جۈملىدىكى ئىش-ھەرىكەت ئىككىنچى تارماق جۈملىدىكى ئىش-ھەرىكەتنىڭ شەرتى بولۇشى مۇمكىن:

Give me some money *and* (*then*) I'll help you escape.

(ماڭا ئازراق پۇل بەر، ئاندىن مەن سېنىڭ قېچىشىڭغا ياردەم قىلاي.)

(3) ئىككىنچى جۈملىمۇ بىرىنچى جۈملە بىلەن ئوخشاش بىر نۇقتىنى ئوتتۇرىغا قويىشى مۇمكىن:

I am a student, and he is a student, too. (مەن بىر ئوقۇغۇچى، ئۇمۇ بىر ئوقۇغۇچى.)

(4) ئىككىنچى تارماق جۈملە بىرىنچى تارماق جۈملىنىڭ تولۇقلىمىسى بولۇشى مۇمكىن:

He has long hair *and* (*also*) he often wears blue jeans.

(ئۇ ئۇزۇن چاچلىق ھەمدە ئۇ دائىم كۆك رەڭلىك پادىچىلار ئىشتىنى كىيىۋالىدۇ.)

(5) ئىككىنچى جۈملە بىرىنچى جۈملىنىڭ باھاسى ياكى چۈشەندۈرۈشى بولۇشى مۇمكىن:

They disliked Tom – *and* that is not surprising in view of his behaviour.

(ئۇلار تومنى ياقتۇرمايدۇ، ئۇنىڭ قىلىقلىرىدىن قارىغاندا ئۇ ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس.)

### (b) or نىڭ ئىشلىتىلىشى

or تاللىنىشچانلىقنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. لوگىكىلىق نۇقتىدىن and گە سېلىشتۇرغاندا، or ئىشلىتىلىپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان تارماق جۈملىلەردىكى ئوي پىكىردىن پەقەت بىرىلا ھەقىقىي بولغاندا، ئاندىن پۈتۈن جۈملە ھەقىقىي بولىدۇ، سوراق جۈملىلەردە ئىشلىتىلسە تاللانما سوراق جۈملىنى شەكىللەندۈرىدۇ. بۇنداق سوئالنىڭ جاۋابىدا بىرلا مۇئەييەنلەشتۈرۈش بولىدۇ. مەسىلەن:

He is a student or he is an engineer. (ئۇ بىر ئوقۇغۇچى ياكى بىر ئىنژېنېر.)

Are you a student or a teacher? (سەن ئوقۇغۇچىمۇ ياكى ئوقۇتقۇچىمۇ؟)

I am not a student, I am a teacher. (مەن ئوقۇغۇچى ئەمەس، مەن ئوقۇتقۇچى.)

or نى يەنە شەرتنى ئىپادىلەشتىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدۇ:

Give me some money *or* (*else*) I'll shoot. (ماڭا پۇلنى بەر، بولمىسا ئوق چىقىرىمەن.)

Don't be too long, *or* you will miss the train. (ئۇزۇنغا قالما، بولمىسا پويىزغا كېچىكىپ قالىسەن.)

### (c) but نىڭ ئىشلىتىلىشى

بۇ باغلىغۇچى پەرقنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئىككىنچى تارماق جۈملە مەزمۇن جەھەتتىن بىرىنچى جۈملىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان مەزمۇنغا نىسبەتەن كۈتۈلمىگەن ئەھۋالنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ.

John is not very rich, *but* he is very happy. (جون باي ئەمەس بىراق ئۇ ناھايىتى خۇشال.)

I would like to see you, *but* I couldn't do that. (سەن بىلەن كۆرۈشكۈم بارئىدى، بىراق ئۇنداق قىلالمىدىم.)

## 3. either…or/both…and/nor/neither/neither…nor/not (only)…but

### (a) either…or نىڭ ئىشلىتىلىشى

either…or ئادەتتە ئىككى تەڭداش تارماق جۈملىنى باغلاشتا or نىڭ ئورنىدا تېخىمۇ كۈچەيتمە مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ:

The room is too small. (بۇ ئۆي بەك كىچىك.) The piano is too large. (بۇ پىئانىنو بەك چوڭ.)

*Either* the room is too small *or* the piano is too large.(ياكى ئۆي بەك كىچىك، ياكى پىئانىنو بەك چوڭ.)

Alim must tell him. (مەن ئۇنىڭغا ئېيتىشىم كېرەك.) You must tell him. (سەن ئۇنىڭغا ئېيتىشىڭ كېرەك.)

*Either* you *or* Alim must tell him. (ياكى سەن، ياكى ئالىم ئۇنىڭغا ئېيتىشىڭلار كېرەك.)

You may *either* stand up *or* sit down. (سەن ئۆرە تۇرساڭمۇ، ئولتۇرساڭمۇ بولىدۇ.)

*Either* [Tom] *or* [Jake] can stay with us. (ياكى توم، ياكى جېك بىز بىلەن تۇرسا بولىدۇ.)

### (b) both…and نىڭ ئىشلىتىلىشى

بۇ باغلىغۇچى and نىڭ بىرلەشتۈرۈش مەنىسىنى كۈچەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇ باغلىغۇچى باغلانغۇچىلارنىڭ ئىككىنچىسى بىرىنچىسىنىڭ خۇلاسىسى ياكى داۋامى بولۇشتەك مۇناسىۋەتنى يوق قىلىپ تەڭداش ئورۇنغا ئىگە قىلىدۇ. كۆپىنچە پەقەت ئىككى شەيئى ئۈچۈنلا ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن:

He teaches English. (ئۇ ئىنگلىزتىلى ئۆتىدۇ.)    I teach English. (مەن ئىنگلىز تىلى ئۆتىمەن.)

~ *Both he and I* teach English. (ئۇ ۋە مەن ھەر ئىككىلىمىز ئىنگلىز تىلى ئۆتىمىز.)

He teaches English. He teaches French. (ئۇ فرانسۇز تىلى ئۆتىدۇ.)

~ He teaches *both English and French.* (ئۇ ئىنگلىزتىلىنىمۇ، فرانسۇز تىلىنىمۇ ئۆتىدۇ.)

### (c) nor بىلەن neither نىڭ ئىشلىتىلىشى

بۇ ئىككى باغلىغۇچنى ئادەتتە ئايرىم- ئايرىم ھالدا بىرىنچى تارماق جۈملىسى ئىنكار بولغان جۈملىلەرنى باغلاش ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ئىككىنچى ياكى ئۈچىنچى تارماق جۈملىدە ياردەمچى پېئىللار فۇنكسىيىلىك پېئىل سۈپىتىدە ئىگىنىڭ ئالدىدا ئىشلىتىلىدۇ:

He did not receive a letter from her *nor* could he hear from her.

(ئۇ ئۇنىڭدىن بىرەر پارچە خەتمۇ تاپشۇرۇپ ئالمىدى ياكى ئۇنىڭ خەۋىرىنىمۇ ئالالمىدى.)

He did not receive a letter from her, (*and*) *neither* could he hear from her.

### (d) neither…nor نىڭ ئىشلىتىلىشى

بۇ باغلىغۇچى بىلەن باغلانغان جۈملىدە ئىككى خىل ئىش- ھەرىكەت، ئەھۋال ياكى ئېھتىماللىقنىڭ ئىككىلىسىنىڭ مەۋجۇت ئەمەسلىكىنى ياكى يۈز بەرمەيدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ:

*Neither he nor Ahmet* teaches French. (ئۇمۇ، ئەخمەتمۇ فرانسۇز تىلى ئۆتمەيدۇ.)

He *neither* teaches English *nor* teaches French. (ئۇ ئىنگلىز تىلىمۇ، فرانسۇز تىلىمۇ ئۆتمەيدۇ.)

Tom *neither* has long hair *nor* wears jeans. (تومنىڭ ئۇزۇن چېچىمۇ يوق، پادىچىلار ئىشتىنىمۇ كىيمەيدۇ.)

# Complex sentence مۇرەككەپ جۈملە

## 4. Subordinate and superordinate clauses بېقىندى ۋە بېقىندۇرغۇچى جۈملىلەر

كۆرسەتمە 12·2 دە كۆرسىتىلگەندەك، مۇرەككەپ جۈملە بېقىندۇرغۇچى جۈملە (Superordinate) ۋە بېقىنغۇچى (Subordinate) جۈملىدىن ئىبارەت ئىككى تارماق جۈملىدىن تۈزۈلىدۇ. ماھىيەتتە بېقىندۇرغۇچى جۈملە باش جۈملىدىن ئىبارەت بولۇپ، بېقىندى جۈملە دەل شۇ باش جۈملىنىڭ مەلۇم بىر بۆلىكىگە تەڭداش رول ئوينايدىغان تارماق جۈملىدۇر. مەلۇم بىر باش جۈملىدىكى بىر بېقىندى جۈملە يەنە ئۆز نۆۋىتىدە باشقا بىر جۈملىگە نىسبەتەن بېقىندۇرغۇچى جۈملە بولۇشى مۇمكىن. قانداقلا بولمىسۇن مەلۇم بىر جۈملىدە بېقىندى جۈملە گەرچە باشقا بىر بېقىندى جۈملىنى ئۆز ئىچىگە ئالسىمۇ، بىراق ئۇ چوقۇم ئۆزىنى بېقىندۇرىدىغان باش جۈملىنىڭ تەركىبىدە بولىدۇ. تەڭداش قوشما جۈملە ئىچىدىكى ھەر بىر تەڭداش تارماق جۈملىنى مۇرەككەپ جۈملىدە بېقىندى باغلىغۇچىلارنىڭ ياردىمىدە باغلىغاندا، ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى تەڭداش مۇناسىۋەت بۇزۇلۇپ، بېقىندۇرۇش- بېقىنىش مۇناسىۋىتىگە ئايلىنىدۇ. ئۇلار ئارىسىدىن چوقۇم بىرسى بېقىندۇرغۇچى يەنە بىرسى بېقىنغۇچى بولىدۇ:

***He predicted*** *that he would discover the tiny particle* when he conducted his next experiment.

(ئۇ كېيىنكى قېتىملىق تەجرىبىسىنى ئىشلىگەندە ئاشۇ مىكرو زەررىچىنى بايقايدىغانلىقىنى ئالدىن بىلگەن ئىدى.)

يۇقىرىدىكى جۈملىنى تۆۋەندىكى كۆرسەتمىدىكىدەك تەھلىل قىلىشقا بولىدۇ:




(كۆرسەتمە 12.3)

بۇ كۆرسەتمىدىكى تارماق جۈملە [W] باش جۈملە بولۇپ، ئۇ تارماق جۈملە [X] نى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ ئۇنىڭغا نىسبەتەن بېقىندۇرغۇچى جۈملە بولىدۇ، تارماق جۈملە [X] مۇ ئۆز نۆۋىتىدە تارماق جۈملە [Y] نى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ ئۇنىڭغا نىسبەتەن بېقىندۇرغۇچى جۈملە بولۇپ كەلگەن. يەنى [Y] بولسا [X] نىڭ، [X] بولسا [W] نىڭ بېقىندى جۈملىسى بولىدۇ.

تەڭداش قوشما جۈملىلەردىكى ھەرقايسى تەڭداش بىرلىكلەرمۇ ئۆز نۆۋىتىدە يەنە بېقىندى جۈملىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ قېلىشمۇ مۇمكىن:




(مېنىڭچە سېنىڭ يېڭى خىزمەت ئورنۇڭ سەزگۈر ھۆكۈم قىلىش ئىقتىدارىنى تەلەپ قىلىدىكەن، مەن يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن سېنىڭ پىشىپ يېتىلىشىڭنى ئۈمىد قىلىمەن)

(كۆرسەتمە: 12.4)

ئوخشاشلا تەڭداش باغلىنىش مۇرەككەپ جۈملىنىڭ ھەرقانداق بىر قاتلىمىدا كۆرۈلۈشى مۇمكىن:




(مەن سىزنىڭ ماشىنا رېمونتچىسى، ئاكىڭىزنىڭ ئوقۇتقۇچى ئىكەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم.)

**(كۆرسەتمە: 12.5)**

بېقىندى جۈملە ئادەتتە ئۆزىنى بېقىندۇرغان بېقىندۇرغۇچى جۈملىگە نىسبەتەن ئۇنىڭ مەلۇم بىر بۆلىكى بولۇش رولىغا ئىگە بولۇپ، ئۇ بېقىندۇرغۇچى جۈملىنىڭ خەۋىرىدىن باشقا ھەرقانداق بىر بۆلىكى بولالىشى مۇمكىن. ئۇلارنىڭ قايسى خىل خاراكتېردىكى بېقىندى جۈملە بولۇشى ئۇلارنىڭ شۇ بېقىندۇرغۇچى جۈملىنىڭ قايسى بىر بۆلىكى ئورنىدا رول ئوينىشىنى بەلگىلەيدۇ. مەسىلەن، يۇقىرىدىكى12·3- كۆرسەتمىدە [X] بېقىندى جۈملە ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە بولغاچقا، ئۇ بېقىندۇرغۇچى جۈملە [W] نىڭ تولدۇرغۇچىسىغا باراۋەر رول ئوينايدۇ. [Y] بېقىندى جۈملە ھالەت بېقىندى جۈملە بولغاچقا، ئۆزىنى بېقىندۇرغان [X] جۈملىنىڭ ھالىتى بىلەن تەڭداش رولغا ئىگە بولىدۇ. بېقىندى جۈملىلەرنىڭ تۈرلىرى 13-بابتا ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ. بۇ بابتا مۇرەككەپ جۈملىلەرنى تەشكىل قىلغۇچى چەكلىملىك تارماق جۈملە، چەكلىمىسىز تارماق جۈملە، خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەر ۋە بېقىندى باغلىغۇچىلارغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلار ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

## 5. چەكلىملىك، چەكلىمىسىز ۋە خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەر Finite, nonfinite, and verbless clauses

تارماق جۈملىلەرنى قۇرۇلما جەھەتتىن ئۈچ چوڭ تۈرگە بۆلۈشكە بولىدۇ:

**چەكلىملىك تارماق جۈملە:** خەۋەر بۆلىكى چەكلىملىك پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىن تەركىب تاپقان تارماق جۈملە:

*takes* *took* *can work* *has worked* *is writing* *was written*

I can't go with you *because I am studying this evening*.

(مەن بۈگۈن كەچقۇرۇن ئۆگىنىش قىلىدىغان بولغاچقا، سىز بىلەن بارالمايمەن.)

**چەكلىمىسىز تارماق جۈملە:** خەۋەر بۆلىكى چەكلىمىسىز پېئىل سۆز بىرىكمىسىدىن تەركىب تاپقان تارماق جۈملە:

*to work* *having worked* *taken*

*Knowing my temper,* he didn't reply. (مىجەزىمنى بىلگەچكە، ئۇ جاۋاب قايتۇرمىدى.)

**خەۋەرسىز تارماق جۈملە:** خەۋەر بۆلىكى يوق، بىراق تارماق جۈملىگە ئوخشاش بۆلەكلەرگە ئاجرىتىشقا بولىدىغان تارماق جۈملە:

*Although always helpful,* he was not much liked.

(گەرچە پايدىسى يېتىدىغان بولسىمۇ ئۇ باشقىلارنىڭ ئانچە ياقتۇرۇشىغا ئېرىشەلمىدى.)

چەكلىمىسىز ۋە خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەرنىڭمۇ تارماق جۈملە قاتارىغا كىرگۈزۈلۈشىدىكى سەۋەب، ئۇلارنىمۇ چەكلىملىك تارماق جۈملىلەر (يەنى ئادەتتە جۈملە دەپ ئاتاپ كەلگەن بىرلىك) گە ئوخشاش جۈملە بۆلەكلىرىنى ئانالىز قىلىشقا بولىدۇ:

*Knowing* [V] *my temper* [$O_d$] ~ *He* [S] *knows* [V] *my temper* [$O_d$]

*Although* [conj] *always* [A] *helpful* [$C_s$]

~ *Although* [conj] *he* [S] *was* [V] *always* [A] *helpful* [$C_s$]

ئالدىنقى بابلاردا مۇلاھىزە قىلىنغان جۈملە ۋە جۈملە شەكىللىرىنىڭ ھەممىسى ماھىيەتتە چەكلىمىك تارماق جۈملىلەر بولغاچقا، بۇ يەردە كۆپ توختالمايمىز. تۆۋەندە چەكلىمىسىز ۋە خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەر ئۈستىدە توختىلىمىز.

## چەكلىمىسىز تارماق جۈملىلەر Nonfinite clauses

چەكلىمىسىز تارماق جۈملىلەرنىڭ ئىگىسى بولۇشمۇ، بولماسلىقىمۇ مۇمكىن. چەكلىمىسىز تارماق جۈملىلەر تۆۋەندىكى چەكلىمىسىز پېئىل سۆز بىرىكمىلىرىنى مەنبە قىلىدۇ:

(i) پېئىللارنىڭ to- بىلەن كېلىدىغان ئېنىقسىز شەكىللىرى (to-infinitives):

The best thing would be *to tell everybody*. (ئەڭ ياخشى ئىش ھەممەيلەنگە ئېيتىش.) <ئىگىسىز>

The best thing would be *for you to tell everybody*. <ئىگىسى بار>

(ساڭا نىسبەتەن ئەڭ ياخشى ئىش ھەممەيلەنگە ئېيتىش.)

*It would be better for you to tell everybody*. (ھەممەيلەنگە ئېيتىش ساڭا ياخشى.) <ئىگىسى بار>

(ii) پېئىللارنىڭ to ئىشلىتىلمەيدىغان ئېنىقسىز شەكىللىرى:

All I did was *hit him on the head.* (مېنىڭ قىلغىنىمنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭ بېشىغا ئۇرۇش بولدى.) <ئىگىسىز>

*Rather than you do the job*, I'll prefer to finish it myself. <ئىگىسى بار>

(سېنىڭ قىلغىنىڭدىن كۆرە، مەن ئۆزەملا تۈگىتىۋېتەي.)

(iii) پېئىللارنىڭ ing- تارماق شەكلى:

*Leaving the room,* he tripped over the mat. (ئۆيدىن چىقىۋېتىپ ئۇ پالاسقا پۇتلىشىپ كەتتى.) <ئىگىسىز>

*Her aunt having left the room,* I asked John for some help. <ئىگىسى بار>

(ھاممىسى چىقىپ كەتكەندىن كېيىن، مەن جوندىن ياردەم سورىدىم.)

(iv) پېئىللارنىڭ ed- تارماق شەكلى:

*Covered with confusion,* they didn't know what to do. <ئىگىسىز>

(بەكلا قايمۇقۇپ كەتكەچكە، ئۇلار نېمە قىلىشنى بىلەلمەيلا قالدى.)

*The discussion completed,* the chairman adjourned the meeting for half an hour. <ئىگىسى بار>

(مۇنازىرە ئاخىرلاشقاندا، رىياسەتچى يىغىننى يېرىم سائەتكىچە توختىتىپ قويدى.)

چەكلىملىك تارماق جۈملە تىپلىرى (X. 1) نى كۆپ قىسىم چەكلىمىسىز تارماق جۈملىلەرگە تەدبىقلاشقا بولىدۇ :

SV    I expect *them to come*. (مەن ئۇلارنىڭ كېلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن.)

SVO    They wanted *us to learn economics*.

(ئۇلار بىزدىن ئىقتىسادشۇناسلىقنى ئۆگىنىشىمىزنى ئۈمىد قىلاتتى.)

SVC    John supposed *the stranger to be friendly*.

(جون ناتونۇش ئادەمنى دوستانە دەپ پەرەز قىلغان ئىدى.)

SVA    It is great *for everybody to be here*. (ھەممەيلەننىڭ بۇ يەردە بولغىنى چوڭ ئىش.)

SVOO    It is best *for you to give him a call*. (ئۇنىڭغا تېلېفون قىلغىنىڭ ياخشى.)

SVOC    Paul prefers *me to make the problem clear*.

(پاۋل مەندىن  مەسىلىنى ئېنىقلاشتۇرىۋېتىشىمنى كۈتىدۇ.)

SVOA    He got *her to put the car in the garage*.

(ئۇ ئۇنىڭغا ماشىنىنى ماشىنا قويۇش ئۆيىگە ئەكىرگۈزۈۋەتتى.)

چەكلىمىسىز تارماق جۈملىلەردىن پېئىللارنىڭ ed- تارماق شەكلىدىن تۈزۈلىدىغان تارماق جۈملىدىن باشقىلىرىنىڭ ئەسلى (Active) دەرىجىسىدىن مەجھۇل (Passive) دەرىجىسىنى ياساشقا بولىدۇ. پېئىللارنىڭ ed- تارماق شەكلىدىن تۈزۈلىدىغان تارماق جۈملە ئەسلىدىنلا سىنتاكسىسلىق نۇقتىدىن ۋە مەنە جەھەتتىن مەجھۇل دەرىجىدە بولغاچقا، ئۇلارنىڭ

مەجھۇل دەرىجە شەكلى پەقەت تۇۋەندىكى تۆت خىل مەجھۇل دەرىجە شەكلى بىلەنلا چەكلىنىدۇ:

SV$_{active}$O ~ (S)V$_{passive}$

*When questioned,* she denied being a member of the group.

(سوراق قىلىنغاندا، ئۇ ئۆزىنىڭ شۇ گۇرۇپپىنىڭ ئەزاسى ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلدى.)

SV$_{active}$OC ~ (S)V$_{passive}$C

*Considered works of art,* they were admitted into the country without customs duties.

(سەنئەت ئەسەرلىرى كۆزدە تۇتۇلۇپ، ئۇلارنىڭ بۇ دۆلەتكە تاموژنا بېجىسىز كىرىشىگە رۇخسەت قىلىندى.)

SV$_{active}$OA ~ (S)V$_{passive}$A

*Kept in the refrigerator,* the drug should remain effective for at least three months.

(توڭلاتقۇدا ساقلانغاچقا، بۇ دورا چوقۇم ئازدىگەندە ئۈچ ئايغىچە تەسىرىنى ساقلاپ قالىدۇ.)

SV$_{active}$OO ~ (S)V$_{passive}$O

*Allowed unusual privileges,* the prisoner seemed to enjoy his captivity.

(باشقىلارغا ئوخشىمايدىغان ھوقۇقلار بېرىلگەچكىمىكىن، بۇ مەھبۇس ئۆزىنىڭ سولانغانلىقىدىن ھۇزۇرلىنىۋاتقاندەك كۆرۈنەتتى. )

### خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەر Verbless clauses

ئادەتتە خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەرنىڭ يەنە ئىگىسىمۇ بولمايدۇ. شۇنداقلا دائىم پېئىل be نىڭ مەلۇم شەكلىنى چۈشۈپ قالغان خەۋەر سۈپىتىدە پەرەز قىلىنۇىلىشقا ھەمدە ئىگىسىنى تىرىلدۈرۈۋېلىشقا بولىدۇ. مەسىلەن:

*Whether right or wrong,* he always comes off worst in argument.

[Whether he is right or wrong], he always …

(توغرا ياكى خاتا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇ دائىم مۇنازىرىدە ئوساللىق قىلىدۇ.)

One should avoid taking a trip abroad in August *if possible*. [if it is possible]

(ئەگەر مۇمكىن بولسا ھەرقانداق ئادەم 8-ئايدا چەت ئەلگە سەپەر قىلىشتىن ساقلىنىشى كېرەك.)

خەۋەرسىز تارماق جۈملىنىڭ ئىگىسى كۆرۈلسە، چوقۇم ئۇنىڭ خەۋىرىنىمۇ تىرىلدۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ، ئادەتتە بۇنداق جۈملىنىڭ خەۋىرىنى پەقەت پېئىل be نىڭ ماس شەكىللىرى بىلەنلا تىرىلدۈرۈش مۇمكىنچىلىكى بولغاچقا، بۇنداق جۈملىلەرنىڭ پەقەت SVC ۋە SVA دىن ئىبارەت ئىككىلا تىپى بولىدۇ:

She looked at him expectantly, *her eyes (were) full of excitement and curiosity*. [S(V)C]

(ئۇ ئۇنىڭغا ئۈمىدۋارلىق بىلەن قارىدى، ئۇنىڭ كۆزلىرى ھاياجان ۋە ھەيرانلىققا تولغان ئىدى.)

I do not wish to describe his assertions, *some of them (are) offensive*. [S(V)C]

(مەن ئۇنىڭ باياناتلىرىنى تىلغا ئېلىشنى خالىمايمەن، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى كىشىنى بىزار قىلىدۇ.)

Mary sat in the front seat, *her hands (were) in her lap*. [S(V)A]

(مارى ئالدىدىكى ئورۇندا ئولتۇردى، قوللىرى تىزىدا ئىدى.)

## 6. بېقىنىشنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان بەلگىلەر Indicators of subordination

بېقىنىش ئادەتتە بېقىندى جۈملىلەردىكى مەلۇم بەلگىلەر ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. بۇ بەلگىلەر تۆۋەندىكىلەرنىڭ بىرەرسى بولۇشى مۇمكىن:

(i) بېقىندى جۈملە بولىدىغان تارماق جۈملە بېقىندى باغلىغۇچى بىلەن باشلىنىدۇ.

(ii) بېقىندى جۈملە بولىدىغان تارماق جۈملە -wh لىق بۆلەك بىلەن باشلىنىدۇ.

(iii) بېقىندى جۈملە بولىدىغان تارماق جۈملىنىڭ بېشىدىكى بۆلەك ئالماشتۇرۇلغان بولىدۇ.

(iv) تارماق جۈملىدىكى مۇئەييەن پېئىل شەكلىنىڭ ئىشلىتىلىشى بېقىندى جۈملىنىڭ تىپى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ.

(v) تارماق جۈملىنىڭ خەۋەر بۆلىكى ياكى چەكلىمىسىز بولىدۇ، ياكى خەۋەر بۆلىكى بولمايدۇ.

## 7. بېقىندى باغلىغۇچىلار Subordinators

بېقىندى باغلىغۇچىلار (Subordinating conjunctions = subordinators) بېقىنىشنىڭ ئەڭ مۇھىم قىلىپلاشقان ۋاستىلىرى ھېسابلىنىدۇ، بولۇپمۇ چەكلىمىلىك تارماق جۈملىلەرگە نىسبەتەن شۇنداق بولىدۇ. بېقىندى باغلىغۇچىلار ئۇلار بىلەن باغلىنىپ كېلىدىغان بېقىندى جۈملىلەرگە خاس شەكىللەرگە ئىگە بولىدۇ:

### چەكلىمىلىك بېقىندى جۈملىلەرگە ئىشلىتىلىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار

بېقىندى باغلىغۇچىلارنىڭ كۆپىنچىسى چەكلىمىلىك تارماق جۈملىلەرنى مەنبە قىلغان بېقىندى جۈملىلەرنى باشلاپ كېلىدۇ. ئۇلار ئاددىي، مۇرەككەپ ۋە مۇناسىۋەت بېقىندى باغلىغۇچىلاردىن ئىبارەت ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ.

**ئاددىي بېقىندى باغلىغۇچىلار**

*after, although, as, because, before, directly, if, immediately, lest, like, especially once, since, that, though, till, unless, until, when(ever), where(ver), whereas, whereupon, while, whilst*

**مۇرەككەپ بېقىندى باغلىغۇچىلار**

that بىلەن ئاخىرلىشىدىغانلىرى:

*but that, in that, in order that, insofar that, in the event that, save that, such that assuming (that), considering (that), excepting (that) given (that), granted (that) granting (that), provided (that), providing (that), seeing (that), supposing (that) except (that), for all (that), now (that), so (that)*

as بىلەن ئاخىرلىشىدىغانلىرى ۋە باشقىلار:

*according as, as far as, as long as, as soon as, forasmuch as, inasmuch as insofar as, insomuch as, as if, as though, in case*

**مۇناسىۋەت بېقىندى باغلىغۇچىلار**

مۇناسىۋەت بېقىندى باغلىغۇچىلارنى بەش گۇرۇپپىغا بۆلۈشكە بولىدۇ. بىر بېقىندى جۈملىدە ئىشلىتىلگەن مۇناسىۋەت باغلىغۇچىلارنىڭ ئىككىنچىسى بىرىنچىسىنىڭ مەنىسىنى تەستىقلايدۇ ياكى كۈچەيتىدۇ:

(a) *as …so*
(b) *as …as , so …as, such …as*
*so …(that), such …(that), less…than, more (/-er) …than*
*no sooner …than/ when,*
*barely …when / than, hardly …when/ than, scarcely …when/ than*
(c) *the …the*
(d) *whether…or, if …or*
(e) *although …yet / nevertheless, even if …yet / nevertheless,*
*(even) though …yet / nevertheless, while …yet / nevertheless*
*once …then / in that case, since …then / in that case,*
*unless …then / in that case, because…therefore, seeing (that)…therefore*

بۇلاردىن (a) گۇرۇپپىدىكىلەر as…so دەك ئالدى قوشۇلغۇچىلىق باغلىغۇچىلاردىن تەركىب تاپىدۇ. ئىككىنچىسى بىرىنچىسى ئىپادىلىگەن مۇناسىۋەتنى كۈچەيتىدۇ:

*As* the strength of the defenders failed, *so* the courage of the attackers grew.
(قوغدىغۇچىلارنىڭ كۈچى ئاجىزلاشقانچە، ھۇجۇم قىلغۇچىلارنىڭ ھەيۋىسى ئۆسۈپ قالدى.)

(b) گۇرۇپپىدىكىلەر سېلىشتۇرما باغلىغۇچىلاردىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ گۇرۇپپىدىكى باغلىغۇچىلار بىلەن باغلانغان بېقىندى جۈملە بىر پۈتۈن جۈملىنىڭ ئاخىرىغا ئورۇنلىشىدۇ. ھەر بىر جۈپ باغلىغۇچىنىڭ بىرىنچىسى باش جۈملىدە دەرىجە ئېنىقلىغۇچىسى سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ، ئىككىنچىسى ئاخىرىدىكى بېقىندى جۈملىنى تونۇشتۇرۇپ كېلىدۇ:

I was *more* ashamed *than* I have ever been. (مەن ئىلگىرىكىدىن بەكرەك خىجىل بولغان ئىدىم.)

I was *angrier than* I have ever been. (مېنىڭ ئىلگىرىكىدىن بەكرەك ئاچچىقىم كەلگەن ئىدى.)

(c) گۇرۇپپىدىكىلەر كۆپىنچە سەۋەب- نەتىجە مۇناسىۋىتىگە ئىگە ئوخشاش يۆنىلىشتىكى باش ۋە بېقىندى جۈملىلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا ئىشلىتىلىدۇ:

*The* harder they worked, *the* poorer they became. (ئۇلار قانچە تىرىشىپ ئىشلىگەنسېرى شۇنچە نامراتلاشتى.)

(d) بۇ گۇرۇپپىدىكى باغلىغۇچىلار ئىككى خىل بېقىندى جۈملە، يەنى تاللانما سوراق جۈملە بىلەن تاللانما شەرتلىك جۈملىلەردىن تەركىب تاپقان بېقىندى جۈملىلەر ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سوراق شەكلىدە or نىڭ كەينىدىكى تارماق جۈملە تاللىنىشچان بولىدۇ:

They didn't tell me *whether* I should write to the manager (*or whether* I should see him personally.)

(ئۇلار ماڭا مېنىڭ دىرىكتورغا خەت يېزىشىم ياكى ئۇنىڭ بىلەن يۈز-تۇرانە كۆرۈشۈشىمنى ئېيتمىدى.)

(e) بۇ گۇرۇپپىدىكىلەر تاللىنىشچان باغلىغۇچىلار بىلەن كېلىدىغان ھالەت بېقىندى جۈملىدىكى بېقىندى باغلىغۇچىغا باغلىنىپ كېلىپ، بېقىندى باغلىغۇچىدا ئىپادىلەنگەن مۇناسىۋەتنى كۈچەيتىدۇ:

*If* this year's harvest is good, *then* they will not need to import wheat.

(ئەگەر بۇ يىلقى ھوسۇل ياخشى بولسا، ئۇنداقتا ئۇلار بۇغداي ئىمپورت قىلىشقا مۇھتاج بولمايدۇ.)

**باشقا بېقىندى باغلىغۇچىلار**

يۇقىرىدىكى باغلىغۇچىلاردىن باشقا يەنە تۆۋەندىكىلەر چەكلىملىك تارماق جۈملىدىن تۈزۈلىدىغان بېقىندى جۈملىنىڭ بەلگىسى ھېسابلىنىدۇ:

(1) ئالدىغا ياكى كەينىگە رەۋىشلەر قوشۇلۇپ كېلىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار. مەسىلەن:

*even if*    *if only*    *just as*    *only that*

*I should like to go, only that I am ill.* (ئاغرىپ قالمىغان بولسام، چوقۇم باراتتىم.)

(2) بەزىدە ھالەت رولىنى ئوينىيالايدىغان ئىسىم سۆز بىرىكمىلىرىدىن تەركىب تاپىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار:

*the moment* (*that*)    *at the first/ next / last moment* (*that*)    *every time* (*that*)

I recognized him *the moment I saw him.* (مەن ئۇنى كۆرگەن ھامان تونۇۋالدىم.)

(3) ئالدى قوشۇلغۇچىلىق سۆز بىرىكمىلىرى ئارىسىدىكى the fact that بىلەن ئاخىرلىشىدىغانلىرىدىن تەركىب تاپىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار. مەسىلەن:

*because of the fact that* (=because)    *due to the fact that* (=because)

*an account of the fact that* (=because)    *in* (*the*) *light of the fact that* (=because)

*in spite of the fact that* (=although)    *regardless of the fact that* (=although)

*In spite of the fact* that they were sick, I went to visit them.

(گەرچە ئۇلار ئاغرىق بولسىمۇ، مەن ئۇلارنى يوقلاشقا باردىم.)

## چەكلىمسىز ۋە خەۋەرسىز بېقىندى جۈملىلەرگە ئىشلىتىلىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار

چەكلىمسىز ۋە خەۋەرسىز تارماق جۈملىلەردە خەۋەر بولىدىغان چەكلىملىك پېئىل كەم بولغاچقا، ئۇلار بېقىندى ئورۇندا تۇرىدۇ. بىراق بەزىدە ئۇلار ھالەتتىن بەلگە بېرىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار ئارقىلىقمۇ تونۇشتۇرۇلۇپ قالىدۇ. دائىم with ياكى without بىلەن باشلىنىدۇ، بۇ بېقىندى باغلىغۇچىنىڭ كەينىدىن بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسىنىڭ كېلىشى تەلەپ قىلىنىدۇ:

*With the mortgage paid,* they could afford to go abroad for their vocation.

(رەنە پۇلى بېرىلسە، ئۇلار دەم ئېلىش ئۈچۈن چەت ئەلگە چىقىشقا چىقىش قىلالايتتى.)

*Without you to consult,* I would be completely at a loss.

(مەسلىھەتلىشىدىغانغا سەن بولمىغان بولساڭ، مەن پۈتۈنلەي گاڭگىراپ قالغان بولار ئىدىم.)

With the advent of the rockets, the Space Age began.

(راكېتانىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىگە ئەگىشىپ، ئالەم بوشلۇقى دەۋرى باشلاندى.)

Without a moment's hesitation, she jumped into the river to save the little boy.

(ھېچ ئىككىلەنمەستىن، ئۇ كىچىك بالىنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن دەرياغا سەكرىدى.)

### پېئىللارنىڭ ئېنىقسىز شەكلىدىن تۈزۈلگەن بېقىندى جۈملىگە ئىشلىتىلىدىغان باغلىغۇچىلار

پېئىللارنىڭ to ئىشلىتىلمەيدىغان ئېنىقسىز شەكلىدىن تۈزۈلگەن بېقىندى جۈملىلەر پەقەت تۆۋەندىكى ئىككى باغلىغۇچى بىلەنلا كېلىدۇ:

*rather than*     *sooner than*

He paid the fine *rather than appeal to a higher court*.

(ئۇ يۇقىرى سوتقا بارماسلىق ئۈچۈن جەرىمانىنى تۆلىۋەتتى.)

پېئىللارنىڭ to بىلەن كېلىدىغان ئېنىقسىز شەكىللىرىدىن تەركىب تاپقان چەكلىمىسىز بېقىندى جۈملىلەرنى تونۇشتۇرۇپ كېلىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلاردىن خېلى كۆپ بولۇپ، ئۇلار:

*as if*   *as though*   *for*   *in order*   *so as*   *whether ...(or)*   *with*   *without*

بۇلاردىن for ئىگىسى بىلەن بىللە كېلىدىغان چەكلىمىسىز بېقىندى جۈملىلەر بىلەنلا چەكلىنىدۇ:

It would be an absurd idea *for them to move to another house at this stage of their careers*.

(ھاياتىنىڭ مۇشۇ مەزگىلىگە كەلگەندە باشقا بىر ئۆيگە كۆچۈپ كېتىش ئۇلارغا نىسبەتەن بىر كۈلكىلىك گەپ بولىدۇ-دە.)

### ed- لىق بېقىندى جۈملىلەر ۋە خەۋەرسىز بېقىندى جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدىغان بېقىندى باغلىغۇچىلار

ed- لىق بېقىندى جۈملىلەر ۋە خەۋەرسىز بېقىندى جۈملىلەردىمۇ چەكلىملىك بېقىندى جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدىغان بىر قىسىم بېقىندى باغلىغۇچىلار ئىشلىتىلىدۇ:

*although, as, as if, as soon as, as though, even if, if, once, though, unless*
*until, when, whenever, where, wherever, whether…or, while, whilst*

*When taken according to the directions,* the drug has no side effects.

(ئەگەر بۇ دورا كۆرسەتمە بويىچە ئىستىمال قىلىنسا ھېچقانداق قوشۇمچە تەسىر بولمايدۇ.)

*Although not six months old,* she was able to walk without support.

(تېخى ئالتە ئايلىق بولمىغان بولسىمۇ، ئۇ ھېچنىمىگە تايانماي ماڭالىدى.)

### ing- لىق بېقىندى جۈملىلەردە ئىشلىتىلىدىغان پېقىندى باغلىغۇچىلار

بۇنداق باغلىغۇچىلار ed- لىق بېقىندى جۈملىلەر ۋە خەۋەرسىز بېقىندى جۈملىلەرنى باغلايدىغان where، wherever، as ۋە as soon as قاتارلىقلاردىن باشقا باغلىغۇچىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

*although, as if, as though, even if, if, once, though, unless*
*until, when, whenever, whether…or, while, whilst*

*When returning merchandise,* be sure to bring your receipt.

(مالنى قايتۇرۇۋەتمەكچى بولغاندا ھۆججەتنىڭىزنى ئېلىۋېلىشنى ئۇنۇتماڭ.)

### بېقىنىشنى ئىپادىلەيدىغان باشقا بەلگىلەر

يۇقىرىدىكى بېقىندى باغلىغۇچىلاردىن باشقا يەنە that ۋە تۆۋەندىكى -wh لىق سۆزلەردىن تۈزۈلگەن بۆلەكلەرمۇ بېقىنىشنى ئەكس ئەتتۈرەلەيدۇ:

*that, who, whom, whose, which, when, where, what, why, how,*
*whoever, whomever, whichever, wherever, whenever, whatever, however,*
*whosever, whomsoever wheresoever, whatsoever, howsoever, whosesoever*

# 13. بېقىندى جۈملەلەر Subordinate clauses

## Types of subordinate clauses 340 بېقىندى جۈملىنىڭ تۈرلىرى

# بېقىندى جۈملىلەرنىڭ تۈرلىرى Types of subordinate clauses

بېقىندى جۈملىلەرنى ئۇلارنىڭ خاراكتېرى ۋە جۈملىدىكى رولىغا ئاساسەن ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە، سۈپەت خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە ۋە رەۋىش خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملىلەرگە بۆلۈشكە بولىدۇ.

## 1. ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە Noun clause

ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملىنىڭ ئىگىسى ۋە خەۋىرى بولىدۇ. ئۇنى خۇددى ئىسىم ياكى ئىسىم سۆز بىرىكمىسىگە ئوخشاش ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە جۈملىدە ئاساسەن  ئىگە ياكى تولدۇرغۇچى بولىدۇ.

1. ئىگە:

His discovery was important. (ئۇنىڭ بايقىغىنى مۇھىم ئىدى.)
[Noun phrase]

بۇ جۈملىدە his discovery بىر ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بولۇپ جۈملىدە ئىگە بولغان.

What he discovered was important. (ئۇنىڭ بايقىغىنى مۇھىم ئىدى.)
[Noun clause]

بۇ جۈملىدىكى what he discovered بىر ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە بولۇپ، بۇ بېقىندى جۈملىنىڭ ئىگىسى he، خەۋىرى discovered، جۈملىدە ئىگە بولغان.

2. تولدۇرغۇچى:

People believe his discovery. (كىشىلەر ئۇنىڭ بايقىغىنىغا ئىشەندى.)
بۇ جۈملىدە his discovery يەنىلا ئىسىم سۆز بىرىكمىسى بولۇپ جۈملىدە تولدۇرغۇچى بولغان.

People believed what he discovered. (كىشىلەر ئۇنىڭ بايقىغىنىغا ئىشەندى.)
بۇ جۈملىدە what he discovered يەنىلا بىر ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە بولۇپ، جۈملىدە believed نىڭ تولدۇرغۇچىسى بولغان.

ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملىلەر تۆۋەندىكىدەك سۆزلەر بىلەن باشلىنىدۇ:

who / whom   whose   what   which   that   when   where   why   whether   how   if

### سوراق سۆزلىرى بىلەن باشلانغان ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملىلەر

سوراق سۆزلىرىدىن who، whom، whose، what، which، when، where، why، how قاتارلىقلار ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملىنى باشلاپ كېلىدۇ ھەمدە ياردەمچى پېئىل ئىگىنىڭ كەينىدىن كېلىدۇ:

| Question (سوئال) | Noun Clause (ئىسىم خاراكتېرلىك بېقىندى جۈملە) |
|---|---|
| 1. What did he discover? | I don't know *what he discovered*. |
| 2. When did he discover it? | I am not sure *when he discovered it*. |
| 3. Where did he discover it? | It is not known *where he discovered it*. |
| 4. How did he discover it? | I am not certain *how he discovered it*? |
| 5. Who is John? | I don't know *who is he*? |
| 6. Whose discovery is that? | It is not known *whose discovery that is*? |
| 7. What did he discover? | *What he discovered* is not certain. |

(1. ئۇ نېمىنى بايقىدى؟  مەن ئۇنىڭ نىمىنى بايقىغانلىقىنى بىلمەيمەن. 2. ئۇ ئۇنى قاچان بايقىدى؟ مەن ئۇنىڭ ئۇنى قاچان بايقىغانلىقىنى جەزملەشتۈرەلمەيمەن. 3. ئۇ ئۇنى نەدە بايقىدى؟ ئۇنىڭ ئۇنى نەدە بايقىغانلىقى ئېنىق ئەمەس. 4. ئۇ ئۇنى قانداق بايقىدى؟ ماڭا ئۇنىڭ ئۇنى قانداق بايقىغانلىقى ئېنىق ئەمەس. 5. جون كىم؟ مەن ئۇنىڭ كىملىكىنى بىلمەيمەن. 6. ئۇ كىمنىڭ بايقىشى؟ ئۇنىڭ كىمنىڭ بايقىشى ئىكەنلىكى ئېنىق ئەمەس. 7. ئۇ نېمىنى بايقىدى؟ ئۇنىڭ نېمىنى بايقىغىنى ئېنىق ئەمەس.)

